# سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ دېموكرا- تىك ئىنقىلاپتىكى ئىككى تاكتىكىسى[221]

## سۆز بېشى

ئىنقىلاپ مەزگىلىدە، ئىنقىلابىي پارتىيىنىڭ تاكتىكىلىق شوئارلى- رىغا باها بېرىش ئۈچۈن ئىنتايىن مول يېڭى ماتېرىياللارنى يەتكۈ- زۈپ بېرىدىغان ۋەقەلەر تەرەققىياتىغا يېتىشىۋېلىش ناھايىتى تەس. بۇ كىتاپچە ئودېسسا ۋەقەسى① يۈز بېرىشتىن بۇرۇن يېزىلغان. بىز «پرولېتارلار» گېزىتىدە[222] (9-سان، «ئىنقىلاپ كىشىلەرگە تەلىم بەرمەكتە» دېگەن ماقالىدا)②، بۇ ۋەقەنىڭ مەجبۇر قىلىشى ئارقىسىدا ھەتتا جەريان قوزغىلاڭ نەزەرىيىسىنى توقۇپ چىققان ھەمدە ۋاقىتلىق ئىنقىلابىي ھۆكۈمەتنى تەشۋىق قىلىشنى ماقۇل كۆرمەيدىغان سوتسىيال دېموكراتلارمۇ ئەمەلىيەتتە ئۆزىنىڭ مۇخالىپى تەرەپكە ئۆتۈپ كەتتى ياكى ئۆتۈپ كېتىشكە باشلىدى، دەپ كۆرسىتىپ ئۆتكەن ئىدۇق. ئىنقىلاپ كىشىلەرگە شۇنچە چاپسان، شۇنچە تەلتۆ- كۈس تەلىم بەرمەكتىكى، بۇ تېز سىياسى تەرەققىيات دەۋرىدە

---

① بۇ يەردە "كىنەز پوتيومكىن" دېگەن پولات قاپلىملىق كاراپتا كوتىرىلگەن قوزغىلاڭ كۆزدە تۇتۇلىدۇ. (ئاپتورنىڭ 1907-يىلدىكى نەشرىگە قوشقان ئىزاھى. — تەھرىردىن)

② «لېنىن ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە نەشرى، 9-توم، 134-بەتكە قارال- سۇن. — تەھرىردىن

بولمايدىغان نەرسىدەك كورۈنىدۇ. ئالاھىدە مۇھىم يېرى شۇكى، ئىنقىلاپ رەھبەرلەرگىلا ئەمەس، بەلكى ئاممىغىمۇ تەلىم بەرمەكتە.

شەك-شۈبھىسىزكى، ئىنقىلاپ روسىيىدىكى ئىشچىلار ئاممىسىغا سوتسىيال دېموكراتىزىمنى ئۆگىتىدۇ. ئىنقىلاپ ئەمىلىيەتتە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ پۇروگىراممىسى ۋە تاكتىكىسىنىڭ توغرىلىغىنى ئىسپاتلايدۇ، ئىنقىلاپ ھەر خىل ئىجتىمائى سىنىپلارنىڭ ھەقىقى تەبىئىتىنى ئېچىپ بېرىدۇ، ئېلىمىزدىكى دېموكراتىيىچىلەرنىڭ بۇرژۇئا خاراكتېرىنى ۋە دېخانلارنىڭ ھەقىقى يۈزلىنىشىنى ئېچىپ بېرىدۇ؛ دېخانلار بۇرژۇئا دېموكراتىزىمچە ئىنقىلاۋىلىقتا ئىگە بولىسىمۇ، لېكىن ئۇلارنىڭ ئىچكى قىسمىدا "ئىجتىمائىلاشتۇرۇش" ئىدىيىسى ئەمەس، بەلكى دېخان بۇرژۇئازىيىسى بىلەن يېزا پۇرولېتارىياتى ئوتتۇرىسىدىكى يېڭى سىنىپىي كۈرەش يوشۇرۇنۇپ ياتماقتا. كونا نارودنىكلارنىڭ كونا خىياللىرىنى، مەسىلەن، "سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار پارتىيىسى"[208] نىڭ پۇروگىراما لايىھىسىدە، روسىيىدىكى كاپىتالىزىمنىڭ تەرەققىياتى توغرىسىدىكى مەسىلىدىمۇ، ئېلىمىز "جەمىيىتى"نىڭ دېموكراتىك خاراكتېرى توغرىسىدىكى مەسىلىدىمۇ، دېخانلار قوزغىلىڭىنىڭ پۈتۈنلەي غەلىبە قىلىشىنىڭ ئەھمىيىتى توغرىسىدىكى مەسىلىدىمۇ روشەن كورۈنۈپ تۇرغان بارلىق خىياللىرىنى ئىنقىلاپ بورانلىرى رەھىمسىز تۈردە، ئۈزۈل-كېسىل ئۇچۇرۇپ كېتىدۇ. ئىنقىلاپ ھەرقايسى سىنىپلارنى تۇنجى قېتىم ھەقىقى سىياسى چىنىقىشتىن ئۆتكۈزىدۇ. بۇ سىنىپلار ئىنقىلاپتا مەلۇم سىياسى قىياپەت بىلەن ئوتتۇرىغا چىقىدۇ، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ مۇتەپەككۇرلىرىنىڭ پۇروگىراممىلىرى بىلەن تاكتىكىلىق شوئارلىرىدىلا ئەمەس، بەلكى ئاممىنىڭ ئاشكارا سىياسى ھەركەتلىرىدىمۇ ئۆزلىرىنى كورسىتىدۇ.

ئىنقىلاپ بىزگە تەلىم بېرىدۇ، خەلق ئاممىسىغا تەلىم بېرىدۇ، بۇنىڭدا شەك يوق. بىراق، كۈرەش قىلىۋاتقان بىر پارتىيە ئۈچۈن

ئېيتقاندا، ھازىرقى مەسىلە شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، بىز ئىنقىلاپقا ئانچە-مۇنچە بىر نەرسە ئۆگىتەلەيمىزمۇ؟ ئىنقىلاپقا پرولېتارىيات تامغىسىنى بېسىش ئۈچۈن، ئىنقىلاپنى ئېغىزدا ئەمەس، بەلكى ئەمەلىيەتتە ھەقىقى، ئۈزۈل-كېسىل غەلىبىگە ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈن، دېموكراتىيىچى بۇرژۇئازىيىنىڭ تۇراقسىزلىغى، يېرىم-ياتلىغى ۋە ساتقىنلىغىغا يول قويماسلىق ئۈچۈن، ئۆزىمىزنىڭ سوتسىيال دېموكراتىزىملىق تەلىماتىمىزنىڭ توغرىلىغىدىن، ئۆزىمىزنىڭ بىردىن-بىر ئۈزۈل-كېسىل ئىنقىلاۋىي سىنىپ پرولېتارىيات بىلەن بولغان ئالاقىمىزدىن پايدىلىنالايمىزمۇ؟

بىز بۇ مەقسەتكە يېتىش ئۈچۈن بارلىق كۈچىمىزنى ئىشقا سېلىشىمىز كېرەك. ئەمما بۇ مەقسەتكە يېتىش ئۈچۈن، بىر تەرەپتىن، سىياسى ۋەزىيەت ئۈستىدىكى مولچەرىمىز توغرا بولۇشى، تاكتىكىلىق شوئارلىرىمىز توغرا بولۇشى لازىم؛ يەنە بىر تەرەپتىن بولسا، بۇ شوئارلارنى ئىشچىلار ئاممىسى ئەمەلىي جەڭگىۋار كۈچلىرى بىلەن قوللاپ قۇۋۋەتلەيدىغان بولۇشى لازىم. پارتىيىمىزنىڭ بارلىق تەشكىلاتلىرى ۋە مۇئەسسىسلىرىنىڭ ھەر كۈنى، ھەر دائىم ئىشلەيدىغان ھەممىنىڭ خىزمەتلىرى يەنى تەشۋىقات، تەرغىبات ۋە تەشكىلىي خىزمەتلىرى بىزنىڭ ئامما بىلەن بولغان ئالاقىمىزنى كۈچەيتىش ۋە كېڭەيتىشنى مەقسەت قىلىدۇ. بۇ خىزمەت ھەرقانداق چاغدا زۆرۈر، ئەمما ئىنقىلاپ مەزگىلىدە ئۇنى ئالاھىدە چىڭ تۇتۇپ ئىشلەشكە توغرا كېلىدۇ. بۇنداق ۋاقىتلاردا ئىشچىلار سىنىپى تەبىي ھالدا ئاشكارا ئىنقىلاۋىي قوزغىلىشقا قاراپ ئىنتىلىدۇ، بىز بۇنداق قوزغىلىش ئالدىغا توغرا ۋەزىپە قويۇشقا ماھىر بولۇشىمىز، ئاندىن كېيىن بۇ ۋەزىپىلەرنى كىشىلەرگە ئىمكانىيەتنىڭ بېرىچە كەڭ تونۇشتۇرۇشىمىز ۋە چۈشەندۈرۈشىمىز لازىم. ئۇنتۇماسلىق لازىمكى، بىزنىڭ ئامما بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىمىز توغرىسىدا تارقىلىپ يۈرگەن

ئۇمىتسىزلىك بولۇپمۇ هازىرقى ۋاقىتتا كىشىلەرنىڭ پۈرولېتارىياتنىڭ ئىنقىلاپتىكى رولى توغرىسىدىكى بۇرژۇئاچە ئىدىيىلىرىنى دائىم دىگۈدەك پەردىلەپ تۇرماقتا. شۈبھىسىزكى، ئىشچىلار سىنىپىنى تەربىيىلەش ۋە تەشكىللەش جەھەتتە يەنە نۇرغۇن خىزمەت ئىشلىشىمىزگە توغرا كېلىدۇ، لېكىن هازىر هەممە گەپ شۇ يەردىكى، مۇنداق تەربىيىلەش ۋە تەشكىللەش خىزمەتلىرىنىڭ ئاساسي سياسى سالمىغىنى نەگە قارىتىش كېرەك، ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى ۋە قانۇنىي جەمىيەتلەر تەرەپكە قارىتىش كېرەكمۇ ياكى قوراللىق قوزغىلاڭ تەرەپكە، ئىنقىلاۋىي ئارمىيە ۋە ئىنقىلاۋىي هوكۇمەت قۇرۇش تەرەپكە قارىتىش كېرەكمۇ؟ بۇ خىزمەتلەرنىڭ هەر ئىككىسىدىمۇ ئىشچىلار سىنىپىنى تەربىيىلىگىلى ۋە تەشكىللىگىلى بولىدۇ. ئەلۋەتتە، بۇ خىزمەتلەرنىڭ هەر ئىككىسى زورۇر. ئەمما هازىرقى ۋاقىتتا، نوۋەتتىكى ئىنقىلاپتا، هەممە گەپ ئىشچىلار سىنىپىنى تەربىيىلەش ۋە تەشكىللەش خىزمىتىنىڭ سالمىغىنى قايسى تەرەپكە قارىتىش كېرەك: بىرىنچىسىگىمۇ ياكى ئىككىنچىسىگىمۇ؟ دىگەندىن ئىبارەت بولۇپ قالدى.

ئىشچىلار سىنىپى بۇرژۇئازىيىنىڭ مۇستەبىتلىككە هۇجۇم قىلىش جەهەتتىن كۈچلۈك، ئەمما سىياسى جەهەتتىن كۈچسىز بولغان ياردەمچىسى بولامدۇ، ياكى بولمىسا، خەلق ئىنقىلاۋىنىڭ رەهبىرى بولامدۇ، — ئىنقىلاپنىڭ ئاقىۋىتى ئەنە شۇنىڭغا باغلىق. بۇرژۇئازىيىنىڭ سەزگۈر كىشىلىرى بۇنى ناهايىتى ئوبدان چۈشىنىدۇ. شۇڭا، «ئازاتلىق» ژورنىلى[223] ئاكىموۋچىلىقنى يەنى **هازىر** ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى بىلەن قانۇنىي جەمىيەتلەرنى ئالدىنقى ئورۇنغا قويىۋاتقان سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئىچىدىكى "ئىقتىساتىۋازلىق"نى ماختىماقتا. شۇ سەۋەپتىن، ستروۋې ئەپەندى يېڭى ئۇچقۇنچىلار ئىچىدىكى ئاكىموۋچىلىقنىڭ پىرىنسىپلىق يۈزلىنىشىنى ئالقىشلايدۇ («ئازات-

لىق» ژورنىلى 72 ـ سان). شۇڭا، ئۇ روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 3 ـ قۇرۇلتىيىنىڭ قارارلىرىدا ئىپادىلەنگەن نەپرەتلىك ئىنقىلاۋىي تار رامكىلىقىغا جان ـ جەھلى بىلەن ھۇجۇم قىلىدۇ.

ئاممىغا رەھبەرلىك قىلىشتا سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ توغرا تاكتىكىلىق شوئارى، ھازىر ئالاھىدە مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە. ئىنقىلاپ مەزگىلىدە پرىنسىپ جەھەتتىن كەسكىن شوئارلارنىڭ ئەھمىيىتىگە سەل قاراشتىنمۇ خەۋپلىك ئىش يوق. مەسىلەن، «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ[138] 104 ـ سانى، ئەمەلىيەتتە ئۇزىنىڭ سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئىچىدىكى مۇخالىپى تەرەپكە ئوتۇپ كەتتى، ئەمما بۇ ئەينى ۋاقىتتا يەنە ئەمەلىي تۇرمۇشنىڭ ئالدىدا ماڭىدىغان، ھەركەت ئۇچۇن (گەرچە بەزى ئوڭۇشسىزلىقلارغا دۇچكەلگەن، بەزى خاتالىقلارنى سادىر قىلغان تەقدىردىمۇ ۋە باشقا ھاللاردىمۇ) ئالغا بېسىش يولىنى كورسىتىپ بېرىدىغان شوئارلار ۋە تاكتىكىلىق قارار-لارنىڭ ئەھمىيىتىگە سەل قارىدى. دەل ئۇنىڭ ئەكسىچە، ۋەقەلەر-نىڭ كەينىدىنلا نائىلاج سورىلىپ يۇرمەي ماركسىزىمنىڭ تەۋرەنمەس پرىنسىپلىرىغا ئاساسەن پۇرولېتارىياتقا رەھبەرلىك قىلماقچى بولغان پارتىيە ئۇچۇن، توغرا تاكتىكىلىق قارارلارنى چىقىرىش غايەت زور ئەھمىيەتكە ئىگە. روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3 ـ قۇرۇلتىيىنىڭ[224] ۋە پارتىيىدىن بولۇنۇپ چىقىپ كەتكەن بىر قىسىم كىشىلەرنىڭ ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ① قارارلىرىدا ئايرىم يازغۇ-

① روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 3 ـ قۇرۇلتىيى (1905 ـ يىل 5 ـ ئايدا لوندوندا ئوتكۇزۇلگەن) غا بولشېۋىكلەرلا قاتناشقان. "ۋەكىللەر يىغىنى" (بىرلا ۋاقىتتا جەنۋەدە ئوتكۇزۇلگەن) غا مېنشېۋىكلەرلا قاتناشقان. بۇ كىتاپچىدا مېنشېۋىكلەر، كوپىنچە، "يېڭى ئۇچقۇنچىلار" دەپ ئاتىلىدۇ، چۈنكى ئۇلار «ئۇچقۇن» گېزى-

چىلارنىڭ ئاغزىدىن تاسادىپىي ھالدىلا چىقىپ كەتكەن بولماستىن، بەلكى سوتسيال دېموكراتىزىمچى پرولېتارىياتنىڭ مەسئۇل ۋەكىللىرى رەسمىي ماقۇللىغان تاكتىكىلىق نۇقتىنەزەرلەر ئىنتايىن ئېنىق، ئىنتايىن ئەتراپلىق، ئىنتايىن تولۇق ئىپادىلەنگەن. بىزنىڭ پارتىيىمىز ھەرقانداق پارتىيىدىن ئىلغار، ئۇ پۈتۈن پارتىيە ماقۇللىغان مۇكەممەل پروگراممىغا ئىگە. مەيدانىمىزنىڭ "ئازاتلىق جەمئىيىتى"گە مەنسۇپ بولغان دېموكراتىيىچى بۇرژۇئازىيىسىنىڭ ئاغمىچىلىق مەيدانىغا پۈتۈنلەي ئوخشىمايدىغانلىقىنى، ئىنقىلاپ مەزگىلى يېتىپ كەلگەندە ئاندىن ئۆزىنىڭ پروگراممىسى "لايىھە"سىنى ئوتتۇرىغا قويۇشنى ئويلىشىدىغان، ئاندىن نوۋەتتە بولۇۋاتقان ئىنقىلاپنىڭ بۇرژۇئا ئىنقىلابى ئىكەنلىكى ياكى ئەمەسلىكىنى تەتقىق قىلىشقا كىرىشىدىغان سوتسيال ئىنقىلاپچىلارنىڭ ئىنقىلاپ توغرىسىدىكى قۇرۇق سۆزلىرىگە ئوخشىمايدىغانلىقىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن، پارتىيىمىز ئۆزىنىڭ تاكتىكىلىق قارارلىرىغا جىددىي مۇئامىلە قىلىش جەھەتتىمۇ باشقا پارتىيىلەرگە ئۈلگە كۆرسىتىشى لازىم.

ئەنە شۇ سەۋەپتىن بىز روسىيە سوتسيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 3-قۇرۇلتىيىنىڭ تاكتىكىلىق قارارلىرىنىمۇ، ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ تاكتىكىلىق قارارلىرىنىمۇ ئىنچىكىلىك بىلەن تەتقىق قىلىپ، ئۇ قارارلارنىڭ قايسىلىرىدا ماركسىزىم پرىنسىپىدىن چەتلەشتەك ئېغىشنىڭ بارلىقىنى ئېنىقلاش، سوتسيال دېموكراتىزىمچى پرولېتا-

---

تىنى داۋاملىق چىقارغان بولسىمۇ، لېكىن ئۆزلىرىنىڭ شۇ چاغدىكى مەسىلەكدىشى تروتسكىنى جارچى قىلىپ تۇرۇپ، كونا «ئۇچقۇن» گېزىتى بىلەن يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتى ئوتتۇرىسىدا بىر ھالنىڭ بارلىقىنى جاكالىغان ئىدى. (ئاپتورنىڭ 1907-يىلدىكى نەشرىگە قوشقان ئىزاھى. — تەھرىردىن)

رىياتننڭ دېموكىراتىك ئىنقىلاپتىكى كونكرېت ۋەزىپىلىرىنى ئايدىڭ-
لاشتۇرۇۋېلىشنى، ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكىراتلار پارتىيىسىنىڭ
ئەڭ جىددىي خىزمىتى، دەپ ھېساپلايمىز. بۇ كىتاپچە مانا شۇ ئىش
ئۇچۇنلا يېزىپ چىقىلدى. شۇنىڭ بىلەن بىللە، تاكتىكىمىزنى ماركسى-
زىم پىرىنسىپلىرى ۋە ئىنقىلاپتىكى ساۋاقلار ئاساسىدا تەكشۈرۈپ
چىقىش — ئاغزاكى ۋەز-نەسىھەت بىلەنلا قانائەتلىنىپ قالماي،
بەلكى روسسىيە سوتسىيال دېموكىراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ
كېلىچەكتىكى تولۇق بىرلىكىنىڭ ئاساسىنى يارىتىش مەقسىدىدە
ھەقىقى تاكتىكا بىرلىكىنى ۋۇجۇتقا كەلتۈرۈشنى خالايدىغانلار
ئۈچۈنمۇ زورۇر.

**ن. لېنىن**

1905-يىل 7-ئاي

# 1

## جىددى سىياسى مەسىلە

نوۋەتتىكى ئىنقىلاپ مەزگىلىنىڭ كۈنتەرتىۋىدە ئۇمۇم خەلق ئاساسىي قانۇن تۈزۈش يىغىنىنى چاقىرىش مەسىلىسى تۇرۇپتۇ. بۇ مەسىلىنى قانداق ھەل قىلىش توغرىسىدا پىكىر بىردەك ئەمەس. ھازىر 3 خىل سىياسى يۈزلىنىش كورۈلمەكتە. چار ھوكۇمىتى خەلق ۋەكىللىرى يىغىنىنى چاقىرىشنىڭ زورۇرلۇگىنى ئېتىراپ قىلدۇ، لېكىن بۇ ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ ئۇمۇم خەلقنىڭ يىغىنى ھەم ئاساسىي قانۇن تۈزىدىغان يىغىن بولۇپ قېلىشىنى ئىللا-بىللا خالىمايدۇ. بۇلىگىن ھەيئىتىنىڭ[225] خىزمىتى ھەققىدە گېزىتلەرگە بېسىلغان خەۋەرلەرگە قارىغاندا، چار ھوكۇمىتى قاتتىق سالاھىيەت چەكلىمىسى ياكى قاتتىق تەبىقە چەكلىمىسى بولغان ھەمدە تەرغىبات ئەركىنلىگى بولمىغان شارائىتتا سايلىنىدىغان مەسلىھەت خاراكتېرلىق بىر يىغىنىنىڭ چاقىرىلىشىغا قوشۇلىدىغاندەك تۇرىدۇ. سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى رەھبەرلىگىدىكى ئىنقىلاۋىي پرولېتارىيات ھاكىمىيەتنىڭ پۈتۈنلەي ئاساسىي قانۇن تۈزۈش يىغىنىغا مەنسۇپ بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ، بۇ مەقسەتنى ئىشقا ئاشۇرۇش ئۈچۈن ئۇمۇمىي سايلام ھوقۇقىنى قولغا كەلتۈرۈش، تولۇق تەرغىبات ئەركىنلىگىنى قولغا كەلتۈرۈش يولىدا تىرىشىش بىلەنلا قالماستىن، بەلكى چار ھوكۇمىتىنى دەرھال ئاغدۇرۇپ تاشلاپ، ئۇنىڭ ئورنىغا ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي

ھۆكۈمەتنى قويۇشنى تەلەپ قىلىدۇ. ئاخىردا، ئاتالمىش "كادېتلار پارتىيىسى"نىڭ[84] رەھبەرلىرى ئارقىلىق ئۆز ئارزۇسىنى بىلدۈرۈپ كەلگەن لىبېرال بۇرژۇئازىيە چار ھۆكۈمىتىنى ئاغدۇرۇپ تاشلاشنى تەلەپ قىلمايدۇ، ۋاقىتلىق ھۆكۈمەت قۇرۇش شوئارىنى ئوتتۇرىغا قويمايدۇ، سايلامنىڭ پۈتۈنلەي ئەركىن ۋە پۈتۈنلەي ئادىل بولۇشىغا، ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ ھەقىقىي ئومۇم خەلقنىڭ يىغىنى بولۇشى ۋە ھەقىقىي ئاساسىي قانۇن تۈزىدىغان يىغىن بولۇشىغا ھەقىقىي يوسۇندا كاپالەتلىك قىلىشقا چىڭ تۇرمايدۇ. ئەمەلىيەتتە، "ئازاتچىلار"نىڭ بىردىن-بىر مۇھىم ئىجتىمائىي تۈۋرۈكى بولغان لىبېرال بۇرژۇئازىيە چار پادىشا بىلەن ئىنقىلاۋىي خەلقنىڭ مۇمكىن قەدەر تېنچ مۇرەس-سەگە كېلىشىنى ئىستەيدۇ ھەمدە بۇنداق مۇرەسسە نەتىجىسىدە ھاكىمىيەتنىڭ ئەڭ كۆپ قىسمى ئۆزىنىڭ يەنى بۇرژۇئازىيىنىڭ قولىغا تېگىدىغان، ئەڭ ئاز قىسمى ئىنقىلاۋىي خەلقنىڭ يەنى پۇرولېتا-رىيات بىلەن دىخانلارنىڭ قولىغا تېگىدىغان بولۇشىنى ئىستەيدۇ.

نۆۋەتتىكى سىياسىي ۋەزىيەت ئەنە شۇنداق. ھازىرقى روسىيىدىكى 3 خىل ئاساسىي ئىجتىمائىي كۈچكە مۇۋاپىق كېلىدىغان 3 خىل ئاساسىي سىياسىي يۆنىلىش ئەنە شۇنداق. "ئازاتچىلار" ئۆزلىرىنىڭ يېرىم-ياتا سىياسىتىنى، ئوچۇغىنى ئېيتقاندا، ئۆزلىرىنىڭ ئىنقىلاپتىن يۈز ئۆرۈش ۋە ئىنقىلاپقا ساتقۇنلۇق قىلىش سىياسىتىنى يالغان دېموكراتىيە ئىبارىلىرى بىلەن قانداق نىقاپلاپ يۈرگەنلىكى ئۈستىدە بىز «پۇرولېتارلار» گېزىتىدە (3-، 4-، 5-سانلاردا)① بىرقانچە قېتىم توختىلىپ ئۆتكەن ئىدۇق. ئەمدى بىز سوتسىيال دېموكراتلار-نىڭ نۆۋەتتىكى ۋەزىپىلەرنى قانداق مۆلچەرلەۋاتقانلىقىنى كۆزدىن

① «لېنىن ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە نەشرى، 8-توم، 454-462-بەتلەرگە ۋە 479-492-بەتلەرگە قارالسۇن. — تەھرىردىن

كەچۈرەيلى. روسىيە سوتسيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 3-قۇرۇلتىيى بىلەن پارتىيىدىن بولۇنۇپ چىقىپ كەتكەن بىر قىسىم كىشىلەرنىڭ "ۋەكىللەر يىغىنى" يېقىندا ئايرىم-ئايرىم ھالدا ماقۇللىغان ئىككى قارار بۇ ئىشىمىز ئۈچۈن ئەڭ ياخشى ماتېرىيال. بۇ ئىككى قارارنىڭ زادى قايسىسىدا نوۋەتتىكى سىياسى ۋەزىيەت توغرىراق مۆلچەرلەنگەن، ئىنقىلاۋىي پرولېتارىياتنىڭ تاكتىكىسى توغرىراق بەلگىلەنگەن — مانا بۇ، ئىنتايىن زور مەسىلە، زىممىسىدىكى تەشۋىقاتچىلىق، تەرغىباتچىلىق، تەشكىلاتچىلىق بۇرچىنى ئاڭلىق يوسۇندا ئادا قىلىشنى خالايدىغان ھەر بىر سوتسيال دېموكرات مەسىلىنىڭ ماھىيىتى بىلەن مۇناسىۋەتسىز بولغان ئويلارنى تامامەن چۆرۈپ تاشلاپ، بۇ مەسىلىنى ئىنتايىن ئىنچىكىلىك بىلەن تەتقىق قىلىشى كېرەك.

پارتىيىنىڭ تاكتىكىسى دېگەن پارتىيىنىڭ سىياسى ھەركىتى ياكى پارتىيىنىڭ سىياسى پائالىيىتىنىڭ خاراكتېرى، يۈنۈلۈشى ۋە ئۇسۇلى. پارتىيە قۇرۇلتىيى پۈتۈن پارتىيىنىڭ يېڭى ۋەزىپىلىرى جەھەتتىكى سىياسى ھەركىتىنى يا بولمىسا يېڭى سىياسى ۋەزىيەتتىكە قارىتا قوللىنىش زورۇر بولغان سىياسى ھەركىتىنى ئېنىق بەلگىلەش ئۈچۈن تاكتىكىلىق قارار ماقۇللايدۇ. بۇ يېڭى ۋەزىيەتنى روسىيىدە باشلانغان ئىنقىلاپ يەنى مۇتلەق زور كۆپچىلىك خەلقنىڭ چار ھۆكۈمىتىدىن ئۈزۈل-كېسىل، قەتئى ۋە ئوچۇق-ئاشكارا ئادا-جۇدا بولغانلىقى ۋۇجۇتقا كەلتۈردى. يېڭى مەسىلە قانداق ئەمەلىي ئۇسۇلنى قوللىنىپ ھەقىقى ئاساسىي قانۇن تۈزىدىغان ھەقىقى ئومۇمى خەلق يىغىنىنى چاقىرىشتىن ئىبارەت (بۇ يىغىن توغرىسىدىكى مەسىلىنى سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسى باشقا ھەممە پارتىيىلەردىن ئاۋال ئۆزىنىڭ پۇروگىراممىسىدا نەزىرىيە جەھەتتىن ئاللىقاچان رەسمىي ھەل قىلىپ بولغان). خەلق ھۆكۈمەتتىن ئادا-جۇدا بولغان

ئىسكەن، شۇنداقىلا ئاما يېڭى تۈزۈم ئورنىتىشىنىڭ لازىملىقىنىمۇ تونۇپ يەتكەن ئىسكەن، ھوكۇمەتنى ئاغدۇرۇپ تاشلاشنى نىشان قىلغان پارتىيە ئاغدۇرۇپ تاشلىنىدىغان كونا ھوكۇمەتنىڭ ئورنىغا قانداق ھوكۇمەتنى قويۇش توغرىلىق ئويلىنىشى كېرەك. ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت ھەققىدىكى **يېڭى** مەسىلە ئەنە شۇ مۇناسىۋەت بىلەن كېلىپ چىقتى. ئاڭلىق پۈرولېتارىيات پارتىيىسى بۇ مەسىلىگە تولۇق جاۋاپ بېرىش ئۈچۈن، مۇنۇلارنى ئېنىق شەرھىلىشى كېرەك: بىرىنچى، ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتنىڭ ھازىرقى بولۇۋاتقان ئىنقىلاپتىكى ۋە پۈرولېتارىياتنىڭ پۈتكۈل كۈرىشىدىكى **ئەھمىيىتى**؛ ئىككىنچى، ئۆزىنىڭ ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە تۇتىدىغان **پوزىتسىيىسى**؛ ئۈچىنچى، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ بۇ ھوكۇمەتكە **قاتنىشىشتىكى** ئېنىق شەرتلىرى؛ تۆتىنچى، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى بۇ ھوكۇمەتتە بولمىغان ئەھۋالدا ئۇنىڭغا **تۈۋەندىن** بېسىم ئىشلىتىشىنىڭ شەرتلىرى. مۇشۇ مەسىلىلەرنىڭ ھەممىسى ئېنىق شەرھىلەنگەندىلا، ئاندىن پارتىيىنىڭ بۇ جەھەتتىكى سىياسى ھەركىتى پىرىنسىپلىق روشەن ۋە قەتئىي بولالايدۇ.

ئەمدى بىز روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3 ـ قۇرۇلتىيى قارارىنىڭ بۇ مەسىلىلەرنى قانداق ھەل قىلغانلىقىنى كورۇپ باقايلى. بۇ قارارنىڭ تولۇق تېكىستى تۈۋەندىكىچە:

**"ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت توغرىسىدىكى قارار**

1) مەيلى پۈرولېتارىياتنىڭ بىۋاستە مەنپەئەتى ئۈچۈن بولسۇن، ياكى پۈرولېتارىياتنىڭ سوتسىيالىزمنىڭ ئەڭ ئاخىرقى مەقسىدى ئۈچۈن كۈرەش قىلىشتىكى مەنپەئەتى ئۈچۈن بولسۇن، مۇمكىن قەدەر تولۇق سىياسى ئەركىنلىك بولۇشى زورۇر، شۇ سەۋەپتىنمۇ مۇستەبىتلىك ھاكىمىيەت تۈزۈمى ئورنىغا دېموكراتىك جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىنى قويۇش زورۇر؛

2) روسسىيىدە پەقەت غەلىبىلىك خەلق قوزغىلىڭى ئارقىلىقلا دېموكراتىك جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئىمكانىيىتى تۇغۇلىدۇ، ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت غەلىبىلىك خەلق قوزغىلىڭىنىڭ ئورگىنى بولىدۇ، مۇشۇ ھوكۇمەتلا سايلام مۇسابىقىسى تەرغىباتىنىڭ تولۇق ئەركىن بولۇشىغا ھەمدە يوشۇرۇن ئاۋاز بېرىش يولى بىلەن ئېلىپ بېرىلىدىغان ۋە ئومۇمىي يۈزلۈك، باراۋەر، بىۋاستە بولىدىغان سايلام تۈزۈمى بويىچە، خەلق ئىرادىسىگە ھەقىقىي يوسۇندا ۋەكىللىك قىلىدىغان ئاساسىي قانۇن تۈزۈش يىغىنىنى چاقىرىشقا كاپالەتلىك قىلالايدۇ؛

3) بۇ دېموكراتىك ئىنقىلاپ روسسىيىدە ھازىر مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ئىجتىمائىي-ئىقتىسادىي تۈزۈم شارائىتىدا بۇرژۇئازىيىنىڭ ھوكۇمرانلىقىنى ئاجىزلاشتۇرمايدۇ بەلكى كۈچەيتىدۇ؛ بۇرژۇئازىيە مەلۇم پەيتتە، روسسىيە پرولېتارىياتىنىڭ ئىنقىلاپ مەزگىلىدە قولىغا كەلتۈرگەن مۇۋەپپەقىيەتلىرىنى بىر ئىلاج قىلىپ تارتىۋېلىش ئۈچۈن، مۇقەررەر ھالدا، قولىدىن كېلىدىغانلىكى ۋاستىلەرنى قوللىنىدۇ، —

مۇشۇ ئەھۋاللارنى كوزدە تۇتۇپ، روسسىيە سوتسيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 3-قۇرۇلتىيى مۇنۇلارنى قارار قىلىدۇ:

(1) ئىشچىلار سىنىپى ئارىسىدا كەڭ تۈردە تەشۋىقات ئېلىپ بېرىپ، ئۇلارنى ئىنقىلاپنىڭ تولاراق قانداق يول بىلەن بېرىشى مۇمكىنلىگىنى، ئىنقىلاپ راۋاجلىنىپ مەلۇم ۋاقىتتا يەتكەندە ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتنىڭ مۇقەررەر ھالدا مەيدانغا كېلىدىغانلىقىنى كونكرېت چۈشىندىغان قىلىش لازىم، پرولېتارىيات بو ھوكۇمەتتىن بىزنىڭ پروگراممىمىز (تۆۋەن پروگرامما)دا ئوتتۇرىغا قويۇلغان ھازىرقى ھەممىۋا سىياسىي تەلەپ ۋە ئىقتىسادىي تەلەپلەرنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشنى تەلەپ قىلىدۇ؛

(2) مۇبادا كۈچ سېلىشتۇرمىسى ۋە ئالدىنالا ئېنىق ھوكۇم

قىلغىلى بولمايدىغان ئاملىلار بىرگە پايدىسىلىق بولۇپ قالسا، بارلىق ئەكسىلئىنقىلاۋىي ئۇرۇنۇشلارغا قارشى شەپقەتسىز كۈرەش قىلىش ھەمدە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئالاھىدە مەنپەئەتىنى قوغداش ئۈچۈن، پارتىيىمىز ئۆزىنىڭ تولۇق ھوقۇقلۇق ۋەكىللىرىنى ئەۋەتىپ ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە قاتناشتۇرسا بولىدۇ؛

(3) ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە مۇشۇنداق قاتنىشىشنىڭ زورۇر شەرتلىرى مۇنۇلار: پارتىيە ئۆزىنىڭ تولۇق ھوقۇقلۇق ۋەكىللىرىنى قاتتىق نازارەت قىلىشى ھەمدە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ مۇستەقىللىقىنى قەتئىي ساقلىشى لازىم، چۈنكى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى تولۇق سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا تىرىشىدۇ، مۇشۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا، ئۇ باشقا بارلىق بۇرژۇئا پارتىيىلىرى بىلەن كېلىشتۈرگىلى بولمايدىغان دەرىجىدە قارىمۇ-قارشى؛

(4) سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە قاتنىشىش ئىمكانىيىتىنىڭ بولۇش-بولماسلىقىدىن قەتئىي نەزەر، ئەڭ كەڭ پرولېتارىيات ئاممىسى ئوتتۇرىسىدا تەشۋىق قىلىش كېرەككى، ئۇلار سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى رەھبەرلىكىدىكى قوراللانغان پرولېتارىياتنىڭ ئىنقىلاپ مۇۋەپپەقىيەتلىرىنى قوغداش، مۇستەھكەملەش ۋە كېڭەيتىش ئۈچۈن ۋاقىتلىق ھوكۇمەتكە دائىم بېسىم ئىشلىتىشى لازىملىقىنى بىلىۋالسۇن.»

## 2

# روسىيە سوتسيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3 ـ قۇرۇلتىيىنىڭ ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت توغرىسىدىكى قارارى بىزگە نىمىلەرنى كورسىتىپ بېرىدۇ؟

روسىيە سوتسيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3 ـ قۇرۇلتىيىنىڭ بۇ قارارىنىڭ تېمىسىدىنلا كورۇنۇپ تۇرۇپتۇكى، بۇ قارارда پۈتۈنلەي ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت توغرىسىدىكى مەسىلىلا بايان قىلىنغان. بۇ شۇنداق دىگەنلىك بولىدۇكى، سوتسيال دېموكراتلارنىڭ ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە قاتنىشىشى بۇ مەسىلىنىڭ بىر قىسمى. يەنە بىر تەرەپتىن، بۇ يەردە گەپ باشقا بىر نەرسە ئۈستىدە ئەمەس، ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت ئۈستىدىلا بارىدۇ؛ شۇڭا، بۇ يەردە، مەسىلەن، ”ھاكىمىيەتنى تارتىۋېلىش“ توغرىسىدىكى مەسىلە ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش مەسىلىلەر زادىلا يوق. قۇرۇلتاينىڭ بۇ كېيىنكى مەسىلىنى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش مەسىلىلەرنى بىر چەتكە قايرىپ قويغانلىقى توغرا بولغانمۇ؟ بۇنىڭ توغرا بولغانلىقىدا گەپ يوق، چۈنكى، روسىيىدىكى سىياسى ۋەزىيەت بۇنداق مەسىلىلەرنى زادىلا كۈنتەرتىپكە قويغىنى يوق. دەل بۇنىڭ ئەكسىچە، ئومۇمى خەلق ھازىر مۇستەبىتلىك تۈزۈمىنى ئاغدۇرۇپ تاشلاش ۋە ئاساسى قانۇن چىقىرىش كېڭەشىنى چاقىرىش مەسىلىسىنى كۈنتەرتىپكە قويماقتا. پارتىيە قۇرۇلتايلىرى ئوتتۇرىغا قويۇپ ھەل قىلىشقا

تېگىشلىك مەسىلىلەر ــ مەلۇم بىر يازغۇچى ئورۇنلۇق ياكى ئورۇنسىز ھالدا تىلغا ئالغان مەسىلىلەر ئەمەس، بەلكى ۋەزىيەتنىڭ ۋە جەمىيەت تەرەققىياتىنىڭ ئوبېكتىپ بېرىشى مۇناسىۋىتى بىلەن جىددى سىياسى ئەھمىيەتكە ئىگە بولغان مەسىلىلەر.

ھازىرقى ئىنقىلاپتا ۋە پرولېتارىياتىنىڭ ئومۇمى كۈرىشىدە ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋى ھۆكۈمەت قانداق ئەھمىيەتكە ئىگە؟ قۇرۇلتاينىڭ قارارى بۇ مەسىلىنى چۈشەندۈرۈپ بەردى، بۇ قارارنىڭ بېشىدىلا: مەيلى پرولېتارىياتنىڭ بىۋاستە مەنپەئەتى ئۈچۈن بولسۇن، ياكى "سوتسىيالىزىمنىڭ ئەڭ ئاخىرقى مەقسىدى" ئۈچۈن بولسۇن، "مۇمكىن قەدەر تولۇق سىياسى ئەركىنلىك"نىڭ بولۇشى زورۇر، دەپ كۆرسىتىلگەن. تولۇق سىياسى ئەركىنلىككە ئېرىشىش ئۈچۈن بولسا، خۇددى پارتىيىمىزنىڭ پروگراممىسىدا ئالللقاچانلا مۇئەيىيەنلەشتۈرۈلگىنىدەك، چار پادىشا مۇستەبىتلىكى ئورنىغا دېموكراتىك جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىنى قويۇش لازىم. قۇرۇلتاينىڭ قارارىدا دېموكىراتىك جۇمھۇرىيەت تۈزۈمى شوئارىنىڭ تەكىتلىنىشى لوگىكا جەھەتتىنمۇ، پرىنسىپ جەھەتتىنمۇ زورۇر، چۈنكى، پرولېتارىيات دېموكراتىيە ئۈچۈن كۈرەشتە ئالدىنقى قاتاردا تۇرغۇچى جەڭچى بولغانلىقتىن، ئەنە شۇ تولۇق ئەركىنلىكنى قولغا كەلتۈرۈشكە تىرىشىدۇ؛ ئۇنىڭ ئۈستىگە، مۇشۇنداق تەكىتلەش ھازىرقى ۋاقىتتا تېخىمۇ مۇۋاپىق، چۈنكى ئېلىمىزدە، دەل ھازىرقى ۋاقىتتا، پادىشا ـ پەرەسلەر يەنى ئاساسي قانۇنچى "دېموكراتلار" پارتىيىسى دەپ ئاتالغان ياكى بولمىسا "ئازاتچىلار" پارتىيىسى دەپ ئاتالغان پارتىيە "دېموكراتىزىم" دېگەن نىقاپ بىلەن ئوتتۇرىغا چىقىپ ھەركەت قىلماقتا. جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىنى بەرپا قىلىش ئۈچۈن، خەلق ۋەكىللىرى يىغىنىنىڭ بولۇشى مۇتلەق زورۇر ھەمدە بۇ يىغىن چوقۇم ئومۇمى خەلقنىڭ يىغىنى (يوشۇرۇن ئاۋاز بېرىش يولى بىلەن

ئېلىپ بېرىلىدىغان ۋە ئومۇمى يۈزلۈك، باراۋەر، بىۋاستە بولىدىغان سايلام تۈزۈمى بويىچە سايلانغان) ۋە ئاساسىي قانۇن چىقىرىدىغان كېڭەش بولۇشى لازىم. بۇمۇ قۇرۇلتاي قارارىدا يۇقۇرقىلاردىن كېيىنلا مۇئەييەنلەشتۈرۈلگەن. ئەمما، بۇ قارار مۇشۇنىڭ بىلەنلا تۈگمەيدۇ. "خەلق ئىرادىسىگە ھەقىقى يوسۇندا ۋەكىللىك قىلىدىغان" يېڭى تۈزۈمنى بەرپا قىلىش ئۈچۈن ۋەكىللەر يىغىنىنى ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشى دەپ ئاتاشلا كۇپايە قىلمايدۇ. بۇ كېڭەش بىرەر نەرسە "چىقىرالايدىغان" ھوقۇققا ۋە كۈچكە ئىگە قىلىنىشى كېرەك. قۇرۇلتاي قارارى بۇ نۇقتىنى نەزەرگە ئېلىپ، "ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشى" دىگەن بۇ شەكلەن شوئار بىلەن چەكلىنىپ قالماي، بۇ يىغىنىنىڭ ئۆز ۋەزىپىلىرىنى ھەقىقى ئادا قىلىشىنىڭ بىردىن-بىر كاپالىتى بولالايدىغان تۈرلۈك ماددى شەرتلەرنى قوشۇمچە قىلدى. ئېغىزدىكى ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشىنى ئەمىلىيەتتىكى ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشىگە ئايلاندۇرۇشنىڭ تۈرلۈك شەرتلىرىنى مۇشۇنداق كورسىتىش مۇتلەق زورۇر، چۈنكى، دەل بىزنىڭ ئۈستى-ئۈستىگە كورسىتىپ ئۆتكىنىمىزدەك، ئاساسىي قانۇنلۇق پادىشاپەرەسلەر پارتىيىسى ۋەكىللىك قىلغان لىبېرال بۇرژۇئازىيە ئومۇمى خەلق ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشى توغرىسىدىكى شوئارنى قۇرۇق گەپكە ئايلاندۇرۇپ قويۇش ئۈچۈن ئۇنى ئەتەي بۇرمىلاۋاتىدۇ.

قۇرۇلتاينىڭ قارارىدا: پەقەت ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋى ھوكۇمەتلا، بەلكى غەلىبىلىك خەلق قوزغىلىڭىنىڭ ئورگىنى بولغان ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋى ھوكۇمەتلا سايلام مۇسابىقىسى تەرغىباتىنىڭ تولۇق ئەركىن بولۇشىغا ھەمدە خەلق ئىرادىسىگە ھەقىقى يوسۇندا ۋەكىللىك قىلىدىغان يىغىنىنى چاقىرىشقا كاپالەتلىك قىلالايدۇ، دىيىلگەن. بۇ كوزقاراش توغرىمۇ؟ كىمكى بۇ كوزقاراشنى رەت قىلماقچى بولسا،

ئۇ كىشى، چار ھۆكۈمىتى ئەكسىيەتچىل كۈچلەرگە ياردەم بەرمەسلىكى مۇمكىن، چار ھۆكۈمىتى سايلامدا بىتەرەپ تۇرىدۇ، چار ھۆكۈمىتى خەلق ئىرادىسىنىڭ ھەقىقى تۈردە ئىپادىلىنىشىگە كۆڭۈل بۆلىدۇ، دەپ تەھقىقلەشتۈرۈشى كېرەك. ئۇنداق دەۋالار ھەقىقەتەن شۇنداق چېكىدىن ئاشقان بىمەنىلىك بولىدۇكى، ھېچكىم بۇنداق دەۋالارغا ئاشكارا يوسۇندا ھامىلىق قىلمايدۇ، بىراق بىزنىڭ ئازاتچىلىرىمىز لىبېرالىزمىلىق نىقاۋى ئاستىدا ئەنە شۇنداق نەرسىلەرنى يوشۇرۇن ھالدا ئېلىپ كىرمەكتە. ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشىنى چاقىرىدىغان ئادەم بولۇشى كېرەك: سايلامنىڭ ئەركىن ۋە ئادىل ئۆتكۈزۈلۈشىنى كاپالەتلەندۈرىدىغان ئادەم بولۇشى كېرەك؛ بۇ كېڭەشكە تولۇق كۈچ ۋە ھوقۇق بەرگۈچى بولۇشى كېرەك؛ قوزغىلاڭ ئۆرگىنى بولغان ئىنقىلاۋىي ھۆكۈمەتلا مۇشۇنداق قىلىشنى سەممى-يەتلىك بىلەن خالايدۇ ھەم پەقەت مۇشۇ ھۆكۈمەتلا بۇ ئىشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن ھەرقانداق ئۇسۇلنى قوللىنىشقا قادىر كېلىدۇ. چار ھۆكۈمىتى بۇنداق قىلىشقا چوقۇم قارشى تۇرىدۇ. چار پادىشا بىلەن مۇرەسسەلىشىپ ئولجا بولۇشىدىغان ھەمدە خەلق قوزغىلىڭغا زادىلا تايانمايدىغان لىبېراللار ھۆكۈمىتى بۇنداق قىلىشنى ھەرگىز چىن دىلىدىن خالىمايدۇ، ئىنتايىن چىن دىلىدىن خالىغان تەقدىردىمۇ، بۇ ئىشنى ئەمەلگە ئاشۇرالمايدۇ. دېمەك، قۇرۇلتاينىڭ قارارىدا ئوتتۇرىغا قويۇلغان شوئار بىردىن-بىر توغرا ھەم ئىنتايىن ئۆزۈل-كېسىل بولغان دېموكراتىك شوئار.

بىراق، ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھۆكۈمەتنىڭ ئەھمىيىتىنى مولچەر-لىگەن چاغدا، ئەگەر دېموكراتىك ئىنقىلاپنىڭ سىنىپىي خاراكتېرىغا سەل قارىلىدىغان بولسا، ئۇ ھالدا، بۇنداق مولچەر تولۇق بولمايدۇ ۋە توغرا بولمايدۇ. شۇڭا قارارىدا ئىنقىلاپ بۇرژۇئازىيىنىڭ ھۆكۈم-رانلىقىنى كۈچەيتىدۇ، دەپ قوشۇمچە قىلىنغان. بۇ ھازىرقى شارائىتتا

يەنى كاپىتالىستىك ئىجتىمائىي-ئىقتىسادىي تۈزۈم شارائىتىدا مۇقەررەردۇر. سىياسى ئەركىنلىكتىن ئازدۇر-كۆپتۇر بەھرىمەن بولۇۋاتقان پرولېتارىياتقا بۇرژۇئازىيە ھوكۇمرانلىغى كۆچەيتىلگەن ھامان، بۇ ئىككى سىنىپ ھاكىمىيەت تالىشىش يولىدا سوزسىز جان تىكىپ كۈرەش قىلىدۇ، "پرولېتارىياتنىڭ ئىنقىلاپ مەزگىلىدە قولىغا كەلتۈرگەن مۇۋەپپەقىيەتلىرىنى تارتىۋېلىش" ئۈچۈن بۇرژۇئازىيە چوقۇم جېنىنىڭ بېرىچە ھەركەت قىلىدۇ. شۇڭا پرولېتارىيات بارچە كىشىنىڭ ئالدىدا مېڭىپ ۋە بارچە كىشىگە رەھبەرلىك قىلىپ، دېموكراتىيە ئۈچۈن كۈرەش قىلىۋاتقان ۋاقىتدا، بۇرژۇئا دېموكراتىك ھەركەتتە يوشۇرۇنۇپ تۇرغان يېڭى زىددىيەتلەرنى، يېڭى كۈرەشنى بىر مىنۇتمۇ ئۇنتۇماسلىغى لازىم.

دېمەك ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتنىڭ ئەھمىيىتى قارارنىڭ بىز تەتقىق قىلغان بۇ قىسمىدا ناھايىتى ئەتراپلىق مولچەرلەنگەن: مەيلى ئۇنىڭ ئەركىنلىك ۋە جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىنى قولغا كەلتۈرۈش يولىدىكى كۈرەش بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى بولسۇن، ئۇنىڭ ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى بولسۇن ياكى ئۇنىڭ يېڭى سىنىپىي كۈرەش ئۈچۈن زېمىن ھازىرلاپ بېرىدىغان دېموكراتىك ئىنقىلاپ بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى بولسۇن، تولۇق مولچەرلەنگەن.

ئۇنىڭدىن كېيىن، پرولېتارىياتنىڭ ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە تۇتىدىغان پوزىتسىيىسى ئومۇمەن قانداق بولۇشى كېرەك؟ دىگەن سوئال تۇغۇلىدۇ. قۇرۇلتاي قارارى بۇ سوئالغا جاۋاپ بەرگەندە ئالدى بىلەن: ئىشچىلار سىنىپى ئارىسىدا كەڭ تۈردە تەشۋىقات ئېلىپ بېرىپ، ئۇلارنى ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت قۇرۇشنىڭ زورۇرلۇگىگە ھەقىقى ئىشەندۈرۈش لازىم، دەپ پۈتۈن پارتىيىگە بىۋاستە مەسلىھەت بېرىدۇ. ئىشچىلار سىنىپى بۇنىڭ زورۇرلۇگىنى

تونۇشى لازىم. "دېموكراتىيىچى" بۇرژۇئازىيە چار ھوكۇمىتىنى ئاغدۇرۇپ تاشلاش مەسىلىسىنى يوشۇرۇپ قېلىۋاتىدۇ، بىز بولساق بۇ مەسىلىنى بىرىنچى ئورۇنغا قويۇشىمىز ھەمدە ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت قۇرۇش زورۇرلۇكىنى قەتئىي تەشەببۇس قىلىشىمىز كېرەك. بۇنىڭدىن باشقا، بىز يەنە بۇ ھوكۇمەتكە نۆۋەتتىكى تارىخىي دەۋرنىڭ ئوبيېكتىپ شارائىتىغا ۋە پۇرولېتارىيات دېموكراتىيىچىلىرىنىڭ ۋەزىپىسىگە ئۇيغۇن كېلىدىغان بىر ھەركەت پۇروگراممىسىنى كورستىپ بېرىشىمىز كېرەك. بۇ پۇروگرامما پارتىيىمىزنىڭ **پۇتۇن** تۆۋەن پۇروگراممىسى، يەنى نۆۋەتتىكى سىياسى ئىسلاھات ۋە ئىقتىسادىي ئىسلاھات پۇروگراممىسى. بىر تەرەپتىن، بۇ ئىسلاھاتلارنى ھازىرقى ئىجتىمائى-ئىقتىسادىي مۇناسىۋەتلەر ئاساسىدا ئەمەلگە ئاشۇرۇش پۇتۇنلەي مۇمكىن، يەنە بىر تەرەپتىن، بۇ ئىسلاھاتلار داۋاملىق ئالغا ئىلگىرىلەش، سوتسىيالىزمنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۇچۇنمۇ زورۇر.

شۇنداق قىلىپ، قاراردا ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتنىڭ خاراكتېرى ۋە مەقسىدى تولۇق شەرھىلەنگەن. بۇ ھوكۇمەت، ئۆزىنىڭ كېلىپ چىقىشى ۋە تۈپ خاراكتېرىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا، خەلق قوزغىلىڭىنىڭ ئورگىنى بولۇشى كېرەك. رەسمىي ۋەزىپىسىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا، ئۇ ئومۇمى خەلق ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭەشىنى چاقىرىش قورالى بولۇشى كېرەك. پائالىيىتىنىڭ مەزمۇنىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا، ئۇ پۇرولېتارىيات دېموكراتىيىچىلىرىنىڭ تۆۋەن پۇروگراممىسىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشى كېرەك، چۈنكى بۇ پۇروگرامما — مۇستەبىتلىككە قارشى قوزغالغان خەلقنىڭ مەنپەئەتىنى كاپالەتلىك قىلالايدىغان بىردىن-بىر پۇروگرامما.

ئېھتىمال بەزىلەر، ۋاقىتلىق ھوكۇمەت ۋاقىتلىق ئورگان بولغانلىقتىن، ئومۇمى خەلقنىڭ تەستىقىدىن تېخى ئۆتمىگەن ئىجابى

پۇروگىرامىمنى يولغا قويالمايدۇ، دەپ قارشى چىقىشى مۇمكىن. بۇنداق قارشى چىقىش ئەكسىيەتچىلەرنىڭ ۋە ”مۇستەبىتچىلەر“نىڭ نەيرىڭىدىنلا ئىبارەت، خالاس. ھېچقانداق ئىجابى پۇروگىرامىمنى يولغا قويماسلىق چېرىك مۇستەبىتلىك تۈزۈم شارائىتىدىكى يانچىلىق مۇناسىۋىتىنىڭ داۋاملىق مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋېرىشىگە تاقەت قىلىپ تۇرغانلىق بولىدۇ. بۇنداق مۇناسىۋەتكە ئىنقىلاپ ئىشلىرىغا ئاسىلىق قىلغانلارنىڭ ھۆكۈمىتىلا تاقەت قىلىپ تۇرالايدۇكى، خەلق قوزغىلىڭى ئورگىنى بولغان ھۆكۈمەت ھەرگىز تاقەت قىلىپ تۇرالمايدۇ. ئەگەر بىراۋ ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشى يىغىن ئۆتكۈزۈش ئەركىنلىگىنى ئېتىراپ قىلماسلىقىمىز مۇمكىن دىگەن بانا بىلەن، ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشى بۇنداق ئەركىنلىكنى ئېتىراپ قىلمىغىچە ئۇنى ئىش يۈزىدە يولغا قويماسلىق كېرەك دەپ تەشەببۇس قىلسا، — بۇ چاقچاق قىلغانلىق بولىدۇ! ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھۆكۈمەتنىڭ تۇۋەن پۇروگىرامىمىنى دەرھال ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا قارشى تۇرۇش دەل مۇشۇنداق چاقچاق بولۇپ ھىساپلىنىدۇ.

ئەڭ ئاخىردا، شۇنىمۇ كۆرسىتىپ ئۆتىمىزكى، قاراردا تۇۋەن پۇروگىرامىمنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھۆكۈمەتنىڭ ۋەزىپىسى سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا قويۇلغان، بۇنىڭ بىلەن يۇقۇرى پۇروگىرامىمنى دەرھال ئەمەلگە ئاشۇرۇش، ھاكىمىيەتنى تارتىۋېلىش يولى بىلەن سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش كېرەك دىگەنگە ئوخشاش يېرىم ھۆكۈمەتسىزلىك ئاساسىدىكى بىمەنە خىياللار رەت قىلىندى. روسىيە ئىقتىسادىنىڭ راۋاجلىنىش دەرىجىسى (ئوبيېكتىپ شارائىت)مۇ، كەڭ پۇرولېتارىيات ئاممىسىنىڭ ئاڭلىقلىق دەرىجىسى ۋە تەشكىللىنىش دەرىجىسى (ئوبيېكتىپ شارائىت بىلەن زىچ ئالاقىدار بولغان سۇبيېكتىپ شارائىت)مۇ ئىشچىلار سىنىپىنىڭ دەرھال تولۇق ئازاتلىققا ئېرىشىشىگە ئىمكانىيەت بەرمەيدۇ.

ئۇتۇپ کەتکەن نادان کىشىلەرلا ھازىر يۈز بىرىۋاتقان دېموکراتىك ئىنقىلاپىنىڭ بۇرژۇئا خاراکتېرىغا سەل قارىشى مۇمکىن؛ ئۇتۇپ کەتکەن گودەك ئۇمىتۋارلارلا ئىشچىلار ئاممىسىنىڭ سوتسىيالىزىمنىڭ مەقسىدى ۋە ئۇنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۇسۇلىنى ناھايىتى ئاز بىلىدىغانلىغىنى ئۇنتۇپ قېلىشى مۇمکىن. ئىشچىلارنىڭ ئازاتلىنىشقا چىقىشى ئىشچىلارنىڭ ئۆزىنىڭ ئىشى، بۇنىڭغا ھەممىمىز ئىشىنىمىز؛ ئاممىنىڭ ئاڭلىقلىغى ۋە تەشکىللىنىشچانلىغى تېخى يېتەرلىك بولمای تۇرۇپ، ئاما تېخى پۈتکۈل بۇرژۇئازىيىگە قارشى ئاشکارا سىنىپىي کۇرەشلەردە چىنىقماي ۋە تەربىيىلەنمەي تۇرۇپ سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپتىن سوز ئېچىش ئەسلا مۇمکىن ئەمەس، ھوکۇمەتسىزلەر بىزنى سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپنى کەيىنگە سۇرۇۋاتىسلەر، دېيىشىدۇ، بۇنداق قارشى پىکىرگە بىز: سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپنى کەيىنگە سۇرۇۋاتقىنىمىز يوق، بەلکى بىردىن-بىر مۇمکىن بولغان ئۇسۇل ئارقىلىق، بىردىن-بىر توغرا يولنى بويلاپ يەنى دېموکراتىك جۇمھۇرىيەت تۇزۇمى يولىنى بويلاپ سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپقا قاراپ تۇنجى قەدەمنى تاشلاۋاتىمىز، دەپ جاۋاپ بېرىمىز. کىمکى سىياسى جەھەتتىکى دېموکراتىك تۇزۇمنى باشتىن کەچۇرمەي تۇرۇپ، باشقا يوللار بىلەن سوتسىيالىزىمغا ماڭماقچى بولىدىکەن، ئۇ مەيلى ئىقتىسادى جەھەتتىن بولسۇن ياکى سىياسى جەھەتتىن بولسۇن، بىمەنە ۋە ئەکسىيەتچىل خۇلاسىگە کەلمەي قالمايدۇ. ئەگەر بەزى ئىشچىلار مەلۇم ۋاقىتتا بىزدىن نىمىشقا يۇقۇرى پىروگىرامىما ئەمەلگە ئاشۇرۇلمايدۇ، دەپ سورىسا، بىز ئۇلارغا، دېموکراتىزىم کەيپىياتىدىکى خەلق ئاممىسى سوتسىيالىزىم بىلەن تېخى چىقىشالمايدۇ، سىنىپىي زىددىيەتلەر تېخى تەرەققى قىلمىدى، پىرولېتارلار تېخى تەشکىللەنمىدى دەپ جاۋاپ بېرىمىز. سىز پۈتۈن روسىيە دائىرىسىدە نەچچە يۈز مىڭ ئىشچىنى تەشکىللىيەلەمسىز؟ سىز مىليونلىغان ئام-

مىنى قولغا كەلتۈرۈپ ئۇلارنى بىزنىڭ پۇروگىراممىمىزغا ھېسداشلىق قىلىدىغان قىلالامسىز؟ ھوكۇمەتسىزلەرنىڭ چىرايلىق ئاكىلىنىدىغان ئەمما قۇرۇق گەپلىرى بىلەن قانائەتلىنىپ قالماي، ئىشلەپ كورۇپ شۇ كەمدە بۇنداق تەشكىللەش ۋەزىپىسىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۇچۇن، مۇشۇنداق سوتسىيالىستىك تەربىيىنى ئېلىپ بېرىش ئۇچۇن تۇرلۇك دېموكراتىك ئىسلاھاتلارنى ئىمكانىيەتنىڭ بېرىچە تولۇق ئەمەلگە ئاشۇرۇش زورۇرلۇگىنى دەرھال بىلىۋالالايسىز.

ئەمدى توۋەندىكى مەسىلىگە ئوتەيلۇق. بىز ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتنىڭ ئەھمىيىتىنى ۋە پۇرولېتارىياتنىڭ ئۇنىڭغا تۇتىدىغان پوزىتسىيىسىنى شەرھلەپ ئوتكەن ئىكەنمىز، بۇ ھالدا مۇنداق بىر سوئال تۇغۇلىدۇ: بىزنىڭ بۇ ھوكۇمەتكە قاتنىششىمىز (يۇقۇرىدىن ھەركەت قىلىشىمىز) مۇمكىنمۇ ۋە قانداق شەرت ئاستىدا قاتنىششىمىز مۇمكىن؟ بىز يەنە توۋەندىن قانداق ھەركەت قىلىشىمىز كېرەك؟ قاراردا ھەر ئىككى مەسىلىگە ئېنىق جاۋاپ بېرىلگەن. قاراردا پىرىنسىپ جەھەتتىن ئېيتقاندا، سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسى ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە (دېموكراتىك ئىنقىلاپ دەۋرىدە، جۇمھۇرىيەت تۇزۇمى ئۇچۇن كورەش قىلىنىۋاتقان دەۋردە)قاتناشسا بولىدۇ دەپ ئوچۇق جاكالانغان. مۇشۇنداق جاكالاش بىلەن بىز بۇ ھوكۇمەتكە قاتنىششىمىزغا پىرىنسىپ جەھەتتىن قارشى تۇرىدىغان ھوكۇمەتسىزلەردىنمۇ، بۇ ھوكۇمەتكە قاتنىشىشتىن باشقا يول يوق دەپ بىزنى قورقۇتقان سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى قۇيرۇقچىلار (مەسىلەن، مارتىنوۋ ۋە يېڭى ئۇچقۇنچىلار)دىنمۇ قەتئى چېگرا ئاجراتتۇق. روسىيە سوتسيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 3 ـ قۇرۇلتىيى مۇشۇنداق جاكالاش ئارقىلىق يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ سوتسيال دېموكراتلارنىڭ ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە قاتنىششى شەكلى ئوزگەرگەن مىللېرانىزم[143] بولىدۇ، پۇر-

ژۇن تۈزۈمگە چوقۇنغانلىق بولىدۇ، پىرىنسىپ جەھەتتىن بۇنىڭغا يول قويغىلى بولمايدۇ، دېگەن پىكىرنى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش پىكىر-لىرىنى قەتئىي رەت قىلدى.

لېكىن، پىرىنسىپ جەھەتتە بولىدۇ دېگەنلىك، تېخى ئەمەلىيەتتە چوقۇم مۇۋاپىق بولىدۇ دېگەنلىك ئەمەس، ئەلۋەتتە. پارتىيە قۇرۇل-تىيى ئېتىراپ قىلغان بۇ يېڭى كۈرەش ئۇسۇلى يەنى "يۇقۇرىدىن" كۈرەش قىلىش ئۇسۇلى زادى قانداق شەرت ئاستىدا مۇۋاپىق بولىدۇ؟ روشەنكى، تۈرلۈك كونكرېت شەرتلەر توغرىسىدا، مەسىلەن، كۈچلەر سېلىشتۇرمىسى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلار توغرىسىدا ھازىر تېخى سۆز ئاچقىلى بولمايدۇ، شۇڭا قاراردا بۇ شەرتلەرنىڭ ئالدىن بەلگىلەنمىگەنلىكى تەبىي. ئەقلى-ھۇشى جايىدا بولغان ھەرقانداق بىر ئادەم ھازىر بىز توختىلىۋاتقان بۇ مەسىلە ئۈستىدە ئالدىنالا كېسىپ بىرنىمە دېمەيدۇ. لېكىن بىزنىڭ قاتنىششىمىزنىڭ خاراك-تېرى ۋە مەقسىدىنى ئېنىق بەلگىلەش مۇمكىن ۋە لازىم. قارارىدىمۇ شۇنداق قىلىنغان، ئۇنىڭدا بىزنىڭ قاتنىششىمىزدىكى ئىككى مەقسەت كۆرسىتىلگەن: (1) ئەكسىلئىنقىلاۋىي ئۇرۇنۇشلارغا قارشى شەپقەت-سىز كۈرەش قىلىش، (2) ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئالاھىدە مەنپەئەتىنى قوغداش. لىبېرال بۇرژۇئازلار ئىنقىلاۋىي خەلقنى قورقۇتۇش ۋە ئۇلارنى مۇستەبىتلىك تۈزۈمگە يول قويغۇزۇش غەرىزىدە، ئەكسى-يەتچىلەرنىڭ روھىي ھالىتى ئۈستىدە ھە دەپ گەپ سېتىشقا باشلىدى (ستروۋې ئەپەندىنىڭ «ئازاتلىق» ژورنىلىنىڭ 71-سانىدا ئېلان قىلىنغان ئىنتايىن ئىبرەتلىك «ئوچۇق خېتى»گە قارالسۇن)، مۇشۇنداق بىر پەيتتە، پورولېتارىيات پارتىيىسىنىڭ ئەكسىلئىنقىلاپقا قارشى ھەقىقى كۈرەشنىڭ ۋەزىپىلىرى توغرىسىدا كىشىلەرنىڭ دىققەت-ئېتىۋارىنى قوزغىشى ناھايىتى ئورۇنلۇق. سىياسى ئەركىنلىك بىلەن سىنىپىي كۈرەشتىن ئىبارەت بۇ ئىككى چوڭ مەسىلىنى، تېگى-تەكتىدىن

ئالغاندا، زورلۇق كۈچ بىلەنلا ھەل قىلىنغىلى بولىدۇ، شۇڭا، بىز ئاشۇنداق كۈچنى تەييارلاش ۋە ئۇيۇشتۇرۇشقا، ئۇنى پائال ئىشقا سېلىشقا، بۇنىڭدىن مۇداپىئە ئۈچۈنلا ئەمەس، بەلكى يەنە ھۇجۇم ئۈچۈنمۇ پايدىلىنىشقا كۆڭۈل بولۇشىمىز لازىم. پارىژ كوممۇنىسى دەۋرىدىن بۇيان، ياۋروپادا ئۇزۇلۈكسىز دېگۈدەك ئۇزاق مۇددەت ھوكۈم سۈرۈپ كەلگەن سىياسى ئەكسىيەتچىلىك بىزنى پەقەت "توۋەندىن" ھەركەت قىلىشنىلا ئويلاشقا، مۇداپىئە خاراكتېرىدىكى كۈرەشكىلا ئەھمىيەت بېرىشكە بەك ئادەتلەندۇرۇپ قويدى. بىز ھازىر، شۈبھىسىزكى، بىر يېڭى دەۋرگە كىردۇق؛ سىياسى داۋالغۇش ۋە ئىنقىلاپ دەۋرى باشلىنىپ كەتتى. روسىيە باشتىن كەچۈرۈۋاتقان بۇ دەۋردە ئۆزىمىزنى كونا ئەندىزىلەر بىلەن چەكلەپ قويۇش ھەرگىز يارىمايدۇ. يۇقۇرىدىن ھەركەت قىلىش ئىدىيىسىنى تەشۋىق قىلىش كېرەك، ئەڭ قەتئى ھۇجۇم ھەركىتىنى قوللىنىشقا تەييارلىق كورۇش كېرەك، بۇنداق ھەركەتنىڭ شەرتى ۋە شەكلىنى تەتقىق قىلىش كېرەك. قۇرۇلتاينىڭ قارارى بۇ شەرتلەر ئىچىدە مۇنۇ ئىككى شەرتنى ئەڭ ئاساسلىق دەپ ھىساپلايدۇ: ئۇنىڭ بىرى، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە قاتنىشىشىنىڭ شەكلى جەھەتتىكە (پارتىيىنىڭ ئۆزىنىڭ تولۇق ھوقۇقلۇق ۋەكىللىرىنى قاتتىق نازارەت قىلىشقا) دائىر، يەنە بىرى، بۇنداق قاتنىششىنىڭ خاراكتېرىغا (تولۇق سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپ نىشانىغا بىر مىنۇتمۇ سەل قارىماسلىققا) دائىر.

قارداردا ھەم پارتىيىنىڭ "يۇقۇرىدىن" ھەركەت قىلىشتەك ئەزەلدىن كورۇلۇپ باقمىغان دىسىمۇ بولىدىغان بۇ يېڭى كۈرەش ئۇسۇلى توغرىسىدىكى سىياستى ھەر جەھەتتىن شەرھىلەنگەن ھەم بىزنىڭ كېلىچەكتە يۇقۇرىدىن ھەركەت قىلىشىمىز مۇمكىن بولماي قالىدىغان ئەھۋاللار مولچەرلەنگەن. ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە توۋەندىن

تەسىر كۆرسىتىش بىز ھەرقانداق سورۇندا قىلىشقا تېگىشلىك ئىش. تووۋەندىن مۇشۇنداق بىسىم ئىشلىتىش چارىسىنى يولغا قويۇش ئۇچۇن پرولېتارىيات قوراللىنىشى كېرەك، — چۈنكى ئىنقىلاپ مەزگىلىدە ۋەقەلەر تولىمۇ تېز سۈرئەت بىلەن راۋاجلىنىپ بىۋاستە ئىچكى ئۇرۇشقا ئايلىنىپ كېتىدۇ، — ھەمدە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ رەھبەرلىكىدە بولۇشى كېرەك. پرولېتارىياتنىڭ قورال كۈچىنى ئارقا تىرەك قىلىپ تۇرۇپ بىسىم ئىشلىتىشتىكى مەقسىدى "ئىنقىلاپ مۇۋەپپەقىيەتلىرىنى" يەنى پرولېتارىيات مەنپەئەتىدىن قارىغاندا بىزنىڭ پۈتكۈل تووەن پروگىراممىمىزنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشنى مەزمۇن قىلىدىغان مۇۋەپپەقىيەتلەرنى "قوغداش، مۇستەھكەملەش ۋە كېڭەيتىش"تىن ئىبارەت.

بىز 3 - قۇرۇلتاينىڭ ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت توغرىسىدىكى قارارى ئۇستىدىكى قىسقىچە تەھلىلىمىزنىمۇ شۇنىڭ بىلەن ئاياقلاشتۇرىمىز. كىتاپخانلار شۇنى كورۇۋالالايدۇكى، بۇ قاراردا يېڭى مەسىلىنىڭ ئەھمىيىتى، پرولېتارىيات پارتىيىسىنىڭ بۇ مەسىلىگە تۇتىدىغان پوزىتسىيىسى ۋە پارتىيىنىڭ ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتنىڭ ئىچىدە ھەم تېشىدا ئېلىپ بارىدىغان ھەركەتلىرى توغرىسىدىكى سىياسەتلىرى ئېنىق شەرھلەنگەن.

ئەمدى "ۋەكىللەر يىغىنى"نىڭ بۇنىڭغا مۇناسىپ قارارىنى كورۇپ ئوتەيلى.

## 3

## "ئىنقىلاپنىڭ چارىزىم ئۇستىدىن قىلىدىغان ئۇزۇل-كېسىل غەلىبىسى" دىگەن نىمە؟

"ۋەكىللەر يىغىنى"نىڭ قارارىدا "ھاكىمىيەتنى تارتىۋېلىش ۋە

**ۋاقىتلىق ھوكۇمەتكە قاتنىشىش توغرىسىدا**" دىگەن مەسىلە مەخسۇس مۇھاكىمە قىلىنغان①. مەسىلىنىڭ مۇشۇنداق ئوتتۇرىغا قويۇلۇشىدا بىر مۇجمەللىكنىڭ بارلىغىنى كورستىپ ئوتكەن ئىدۇق. بىر تەرەپتىن، مەسىلە ناھايىتى تار مەنىدە قويۇلغان: ئومۇمەن پارتىيىنىڭ ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت جەھەتتىكى ۋەزىپىلىرى ئۈستىدە سوزلەنمەستىن، پەقەت بىزنىڭ ۋاقىتلىق ھوكۇمەتكە قاتنىششىمىز توغرىسىدىلا سوزلەنگەن. يەنە بىر تەرەپتىن، خاراكتىرى پۈتۈنلەي ئوخشىمايدىغان ئىككى مەسىلە يەنى **دېموكراتىك** ئىنقىلاپنىڭ بىرەر باسقۇچىغا قاتنىشىش مەسىلىسى بىلەن **سوتسىيالىستىك** ئىنقىلاپ ئېلىپ بېرىش مەسىلىسى ئارىلاشتۇرۇۋېتىلگەن. ئەمىلىيەتتە، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ "ھاكىمىيەتنى تارتىۋېلىشى" دىگەن، ئەگەر مۇشۇ سوزلەرنىڭ بىۋاستە ۋە ئومۇمى مەنىسىدىن ئېيتقاندا، سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپ دىگەننىڭ ئوزى، ئۇنىڭ باشقا بىرەر نەرسە بولۇشى ھەرگىز مۇمكىن ئەمەس. ئەگەر بۇ سوزلەر سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپ ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى دېموكراتىك ئىنقىلاپ ئۈچۈن ھاكىمىيەتنى تارتىۋېلىش دەپ چۈشىنىلسە، ئۇ ھالدا، ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە قاتنىشىش توغرىسىدا سوز بولۇۋاتقان يەردە يەنە **ئومۇمەن** "ھاكىمىيەتنى تارتىۋېلىش" توغرىسىدا سوزلەشنىڭ مەنىسى نىمە بولىدۇ؟ روشەنكى، بىزنىڭ "ۋەكىللەر يىغىنى تەرەپدارلىرى"مىز ئوزلىرىنىڭ زادى نىمە ئۈستىدە سوزلىشى كېرەكلىگىنى: دېموكراتىك ئىنقىلاپ

① كىتاپخانلار مۇشۇ كىتاپنىڭ 704 ـ ، 709 ـ ، 715 ـ ، 758 ـ ، 762 ـ بەتلىرىدە كەلتۇرۇلگەن نەقىللەرنى بىر يەرگە توپلىسا بۇ قارارنىڭ تولۇق تېكستىگە ئىگە بولىدۇ. (ئاپتورنىڭ 1907 ـ يىلدىكى نەشرىگە قوشقان ئىزاھى. مۇشۇ تومنىڭ 923 ـ ، 933 ـ ، 934 ـ ، 942 ـ ، 1000 ـ ۋە 1007 ـ بەتلىرىگە قاراڭلار. ـ تەھرىردىن)

ئۇستىدە سوزلىشى ياكى سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپ ئۇستىدە سوزلىشى كېرەكلىكىنى ئوزلىرىمۇ تازا ئېنىق بىلىپ كېتەلمىگەن. بۇ مەسىلىگە ئائىت ئەسەرلەرگە زەڭ قويىغان كىشىلەرگە مەلۇمكى، بۇنىداق مۇجمەل ئىدىيىنى ئوتتۇرىغا قويۇشنى يولداش مارتىنوۋ ئوزىنىڭ «ئىككى خىل دىكتاتۇرا» دىگەن داڭلىق ئەسىرى بىلەن باشلاپ بەرگەن، يېڭى ئۇچقۇنچىلار قۇيرۇقچىلىقىنىڭ نەمۇنىسى بولغان بۇ ئەسەردە ئوتتۇرىغا قويۇلغان (9-يانۋار ۋەقەسىدىن[226] ئىلگىرىلا ئوتتۇرىغا قويۇلغان) مەسىلىنىڭ قايسى تەرىقىدە قويۇلغانلىغىنى تىلغا ئېلىشنى ياقتۇرمايدۇ، لېكىن بۇ ئەسەرنىڭ ۋەكىللەر يىغىنىغا ئىدىيىۋى جەھەتتىن تەسىر قىلغانلىغىدا ھىچقانداق شۇبھە يوق.

ئەمما، بىز ھازىر بۇ قارارنىڭ ماۋزۇسى ئۇستىدە توختالمايمىز. بۇ قارارنىڭ مەزمۇنىغا كەلسەك، ئۇنىڭدا ئىنتايىن چوڭقۇر ۋە ئىنتايىن ئېغىر خاتالىقلار كورۇنۇپ تۇرىدۇ. بۇ قارارنىڭ 1-قىسمى توۋەندىكىچە:

"ئىنقىلاپنىڭ چارىزىم ئۇستىدىن قىلىدىغان ئۇزۇل-كېسىل غەلىبىسى يا غەلىبىلىك خەلق قوزغىلىڭىدىن بارلىققا كېلىدىغان ۋاقىتلىق ھوكۇمەتنىڭ قۇرۇلۇشى بولۇپ ئىپادىلىنىشى مۇمكىن، يا مەلۇم بىر ۋاكالەت ئورگىنىنىڭ خەلقنىڭ بىۋاستە ئىنقىلاۋىي بېسىمى ئاستىدا ئومۇمى خەلق ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشىنى چاقىرىشنى قارار قىلىش توغرىسىدىكى ئىنقىلاۋىي تەشەببۇسى بولۇپ ئىپادىلىنىشى مۇمكىن".

قىسقىسى، ئۇلار ئىنقىلاپنىڭ چارىزىم ئۇستىدىن قىلىدىغان ئۇزۇل-كېسىل غەلىبىسى غەلىبىلىك قوزغىلاڭدىن ئىبارەت بولۇشىمۇ مۇمكىن، ۋاكالەت ئورگىنىنىڭ...... ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشىنى چاقىرىشنى قارار قىلىشىدىن ئىبارەت بولۇشىمۇ مۇمكىن دەيدۇ! بۇ نىمە دىگەنلىك؟ بۇنى قانداق چۈشىنىش كېرەك؟ ئۇزۇل-كېسىل غەلىبە

ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭەشى چاقىرىشنى "قارار قىلىش" بولۇپ ئىپادىلىنىشى مۇمكىن؟؟ يەنە كېلىپ مۇنداق "غەلىبە" يەنە "غەلىبىلىك خەلق قوزغىلىڭىدىن بارلىققا كېلىدىغان" ۋاقىتلىق ھوكۇمەتنىڭ قۇرۇلۇشى بىلەن بىر قاتارغا قويۇلىدۇ!! ۋەكىللەر يىغىنى **غەلىبىلىك** خەلق قوزغىلىڭى ۋە ۋاقىتلىق ھوكۇمەتنىڭ **قۇرۇلۇشى** ئىنقىلاپنىڭ **ئەمەلىيەتتە** غەلىبە قىلغانلىغىنى كورسىتىدىغانلىغىنى، ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭەشىنى چاقىرىشنى "قارار قىلىش" بولسا ئىنقىلاپنىڭ پەقەت **ئېغىزدىلا** غەلىبە قىلغانلىغىنى كورسىتىدىغانلىغىنىمۇ سەزمىگەن.

مېنشېۋىك يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ ۋەكىللەر يىغىنى دەل **لىبېراللار** يەنى ئازاتچىلار دائىم ئۆتكۈزۈپ تۇرىدىغان خاتالىقنى ئۆتكۈزدى. ئازاتچىلار "ئاساسىي قانۇن چىقىرىش" كېڭەشى ھەققىدە قۇرۇق گەپ ساتىدۇ-يۇ، ئۇياتچانلىق بىلەن كۆزلىرىنى يۇمۇۋېلىپ كۈچ ۋە ھاكىمىيەتنىڭ يەنىلا چار پادىشانىڭ چاڭگىلىدا تۇرۇۋاتقانلىغىنى كورمەيدۇ، بىرەر نەرسىنى "چىقىرىش" ئۈچۈن شۇنى چىقىرىدىغان **كۈچكە** ئىگە بولۇش كېرەكلىگىنى ئۇنتۇپ قالىدۇ. ۋەكىللەر يىغىنى ھەرقانداق ۋەكىللەرنىڭ "قارارى" بىلەن بۇ قارارنى ئىشقا ئاشۇرۇش ئوتتۇرىسىدا تېخى ناھايىتى ئۇزاق بىر ئارىلىقنىڭ بولىدىغانلىغىنىمۇ ئۇنتۇپ قالغان. ۋەكىللەر يىغىنى ھاكىمىيەت تېخى چار پادىشانىڭ چاڭگىلىدا تۇرغان ۋاقىتتا، ۋەكىللەرنىڭ ھەرقانداق قارارى 1848-يىلدىكى گېرمانىيە ئىنقىلاۋى تارىخىدا داڭقى چىققان فرانكفۇرت پارلامېنتىنىڭ[227] "قارارى"غا ئوخشاشلا، بىمەنە ۋە تېتىقسىز قۇرۇق گەپ بولۇپ قالىدىغانلىغىنىمۇ ئۇنتۇپ قالغان. ئىنقىلاۋىي پۇرولېتارىياتنىڭ ۋەكىلى ماركس ئۆزى مەسئۇل تەھرىر بولۇپ چىقارغان «يېڭى رېين گېزىتى»دە[48] فرانكفۇرتتىكى لىبېرالىزمچى "ئازاتچىلار"نى تازا جېنىغا تەككۈزۈپ مەسخىرە قىلغان ئىدى، چۈنكى

ئۇلار ئۇرغۇن چىرايلىق گەپلەرنى قىلغان، خىلمۇ-خىل دېموكىراتىك "قارار"لارنى ماقۇللىغان، تۈرلۈك ئەركىنلىكىنى "كوتىرىپ چىققان" بولسىمۇ، ئەمىلىيەتتە ھاكىمىيەتنى پادىشانىڭ چاڭگىلىدا قالدۇرغان، پادىشانىڭ چاڭگىلىدىكى قوراللىق كۈچلەرگە قارشى قوراللىق كۈرەش ئۇيۇشتۇرمىغان ئىدى. فرانكفۇرتتىكى ئازاتچىلار قۇرۇق گەپ سېتىش بىلەن ئاۋارە بولۇپ تۇرغان چاغدا، پادىشا پەيتنى قولدىن بەرمەي، ئۆزىنىڭ قوراللىق كۈچىنى كۈچەيتىۋالغان، ئەكسىلئىنقىلابچىلار ئەنە شۇ ئەمىلىي كۈچكە تايىنىپ، دېموكىراتىيىچىلەرنى ئۇلارنىڭ بارلىق چىرايلىق "قارار"لىرى بىلەن قوشۇپ يەر بىلەن يەكسان قىلىۋەتكەن ئىدى.

ۋەكىللەر يىغىنى غەلىبىنىڭ ھەل قىلغۇچ شەرتى تولۇق ھازىرلانمىغان نەرسىنى ئۇزۇل-كېسىل غەلىبە بىلەن بىر قاتارغا قويغان. پارتىيىمىزنىڭ جۇمھۇرىيەتچىلىك پروگراممىسىنى ئېتىراپ قىلغان سوتسىيال دېموكىراتلار قانداق قىلىپ بۇنداق خاتالىقنى سادىر قىلدى؟ بۇ غەلىتە ھادىسىنى چۈشىنىش ئۈچۈن 3-قۇرۇلتاينىڭ پارتىيىدىن بولۇنۇپ چىقىپ كەتكەن بىر قىسىم كىشىلەر توغرىسىدىكى قارارىغا①

① ئەمدى بۇ قارارنىڭ تولۇق تېكىستىنى كەلتۈرىمىز: "قۇرۇلتاي شۇنى كۆرسىتىدۇكى، روسىيە سوتسىيال دېموكىراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى ئىچىدە، ئېقتىساتىۋازلىققا قارشى كۈرەش ئېلىپ بېرىلغاندىن تارتىپ تا ھازىرغىچە ئوخشاشمىغان دەرىجىدە ۋە ئوخشاشمىغان جەھەتلەردە ئېقتىساتىۋازلىق بىلەن قانداشلىق مۇناسىۋىتى بولغان بەزىبىر ئالامەتلەر تېخىچە ساقلىنىپ كېلىۋاتىدۇ، بۇ ئالامەتلەرنىڭ خۇسۇسىيىتى، ئومۇمەن، ئاڭلىق تەركىپلەرنىڭ پرولېتارىيات كۈرىشىدىكى ئەھمىيىتىنى تۆۋەنلىتىشكە ۋە ئۇلارنى ئىستىخىيىلىك تەركىپلەرگە بويسۇندۇرۇشقا ئۇرۇنۇشتىن ئىبارەت. تەشكىلىي مەسىلىلەردە، بۇ ئالامەتلەرنى گەۋدىلەندۈرگۈچىلەر نەزىرىيىۋى جەھەتتىن

نەزەر سېلىش كېرەك. قاراردا، پارتىيىمىز ئىچىدە "ئىقتىساتۋازلىق بىلەن قانداشلىق مۇناسىۋىتى بولغان" تۇرلۇك مەزھەپلەر تېخىچە مەۋجۇت دەپ كورسىتىلگەن. بىزنىڭ ۋەكىللەر يىغىنى تەرەپدارلىرىمىز (مارتىنوۋنىڭ ئۇلارغا قىلغان ئىدىيىۋى رەھبەرلىگى ھەققەتەن بىكارغا كەتمەپتۇ)نىڭ ئىنقىلاپ ھەققىدىكى مۇلاھىزىلىرى ئىقتىساتۋازلارنىڭ سىياسى كۇرەش ھەققىدىكى ياكى 8 سائەتلىك ئىش تۇزۇمى ھەققىدىكى مۇلاھىزىسى بىلەن ئوپمۇ-ئوخشاش. ئىقتىساتۋازلار ئىككى گەپنىڭ بىرى بولسىلا "باسقۇچلۇق بولۇش نەزىرىيىسى"نى كوتىرىپ چىقاتتى: (1) ھوقۇق ئۇچۇن كۇرەش قىلىش، (2) سىياسى تەرغىبات، (3) سىياسى كۇرەش؛ — يا بولمىسا (1) 10 سائەتلىك ئىش تۇزۇمى (2) 9 سائەتلىك ئىش تۇزۇمى، (3) 8 سائەتلىك ئىش تۇزۇمى. بۇ "جەريان-تاكتىكا"دىن قانداق نەتىجە كېلىپ چىققانلىغى ھەممىگە تولۇق مەلۇم. ئەمدى، "ۋەكىللەر يىغىنى تەرەپدارلىرى" بىزگە ئىنقىلاپنىمۇ ئالدىنالا مۇنداق بىرنەچچە

پارتىيىنىڭ پىلان بويىچە بەلگىلىگەن خىزمىتى بىلەن ماس كەلمەيدىغان بىر جەريان-تەشكىل پىرىنسىپىنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ، ئەمەلىيەت جەھەتتە كوپ ھاللاردا ئوز ئالدىغا پارتىيىنىڭ ئىنتىزامىغا زىت كېلىدىغان ئۇسۇللارنى قوللىنىدۇ، يا بولمىسا روسىيىدىكى رىيال تۇرمۇشنىڭ ئوبيېكتىپ شارائىتى بىلەن ھىساپلاشماي، سايلام پىرىنسىپىنى كەڭ تۇردە يولغا قويۇشنى پارتىيە ئىچىدىكى ئىككى ئەڭ توۋەن بىر قىسىم كىشىلەر ئىچىدە تەرغىپ قىلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن نوۋەتتە پارتىيىنىڭ ئالاقىسىنى ساقلاپ قالالايدىغان بىردىن-بىر ئاساسنى بۇزۇشقا ئۇرۇنىدۇ. تاكتىكا مەسىلىسى جەھەتتە، ئۇلار پارتىيە خىزمىتىنىڭ دائىرىسىنى تارايتىشقا تىرىشىپ، لىبېرال بۇرژۇئا پارتىيىلىرىگە نىسبەتەن تامامەن مۇستەقىل تۇرۇش دىگەن پارتىيىۋىلىككە ئۇيغۇن تاكتىكىغا قارشى تۇرىدۇ، پارتىيىمىزنىڭ خەلق قوزغىلىڭىنى ئۇيۇشتۇرۇش ۋەزىپىسىنى زىممىسىگە ئالالايدىغانلىغى ۋە

باسقۇچقا ياخشىلاپ بولۇپ قويۇش توغرىسىدا تەكلىپ بەرمەكتە: (1) چار پادىشا ۋاكالەت ئورگىنىنى چاقىرىش، (2) بۇ ۋاكالەت ئورگىنىنى "خەلق"نىڭ بېسىمى ئاستىدا ئاساسىي قانۇن تۈزۈش يىغىنىنى ئېچىشنى "قارار قىلىش"، (3)......3-باسقۇچ توغرىسىدا مېنشېۋىكلەر تېخى بىردەك پىكىرگە كەلگىنى يوق؛ ئۇلار خەلقنىڭ ئىنقىلاۋىي بېسىمى چارىزىمنىڭ ئەكسىلئىنقىلاۋىي بېسىمىغا ئۇچرايدىغانلىغىنى، شۇڭا، يا "قارار" ئىشقا ئاشماي قالىدىغانلىغىنى، يا مەسىلىنىڭ ھەل بولۇشى يەنە خەلق قوزغىلىشىنىڭ غەلىبىسى ياكى مەغلۇبىيىتىگە باغلىق بولىدىغانلىغىنى ئۇنتۇغان. ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ قارارى ئىقتىساتۋازلارنىڭ مۇنۇ مۇلاھىزىسىگىمۇ پۈتۈنلەي ئوخشاش: ئىشچىلارنىڭ ئۈزۈل-كېسىل غەلىبىسى يا ئىنقىلاۋىي ۋاستە ئارقىلىق 8 سائەتلىك ئىش تۈزۈمىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، يا 10 سائەتلىك ئىش تۈزۈمىنى ئىلتىپات قىلىش ۋە 9 سائەتلىك ئىش تۈزۈمىگە ئۆتۈشنى "قارار قىلىش" بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ......

ئۇنىڭغا لايىقلىغىنى ئىنكار قىلىدۇ، پارتىيىمىزنى ھەرقانداق شارائىتتا ۋاقىتلىق دېموكراتىك ئىنقىلاۋىي ھۆكۈمەتكە قاتناشماسلىغى كېرەك دەپ ھېساپلايدۇ.

قۇرۇلتاي بارلىق پارتىيە ئەزالىرىغا ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ پرىنسىپلىرىدىن قىسمەن چەتلەپ كېتىدىغان بۇنداق خاھىشلارغا قارشى ھەممە يەردە كۈچلۈك ئىدىيىۋى كۈرەش ئېلىپ بېرىشنى تاپشۇرىدۇ، لېكىن قۇرۇلتاي ئەينى ۋاقىتتا بۇنداق نۇقتىنەزەرلەرگە مەلۇم دەرىجىدە قوشۇلغۇچى كىشىلەر، زورۇر بىر شەرت ئاستىدا يەنى پارتىيە قۇرۇلتىيىنى ۋە پارتىيە نىزامنامىسىنى ئېتىراپ قىلىش ھەمدە پارتىيىنىڭ ئىنتىزامىغا پۈتۈنلەي بويسۇنۇش شەرتى ئاستىدا، پارتىيە تەشكىلىگە قاتنىشىشى مۇمكىن، دەپ ھېساپلايدۇ." (ئاپتورنىڭ 1907-يىلدىكى نەشرىگە قوشقان ئىزاھى. — تەھرىردىن)

ئىككىسىنىڭ ھېچقانداق پەرقى يوق.

ئېھتىمال بەزىلەر بىزگە قارارنى تۈزگۈچىلەر قوزغىلاڭنىڭ غەلىبىسى بىلەن چار پادىشا چاقىرىدىغان ۋاكالەت ئورگىنىنىڭ "قارار قىلىشى"نى **بىر قاتارغا قويماقچى** ئەمەس، پەقەت، پارتىيىنىڭ ھەر ئىككى ھالدىكى تاكتىكىسىنى ئالدىنالا بەلگىلەشنىلا ئويلىغان، دەپ رەددىيە بېرىشەر. بۇنىڭغا بىزنىڭ جاۋابىمىز مۇنداق: (1) قارارنىڭ تېكىستىدە ۋاكالەت ئورگىنىنىڭ **قارار قىلىشى** توغرىدىن-توغرىلا ۋە ناھايىتى ئېنىقلا "ئىنقىلاپنىڭ چارىزىم ئۈستىدىن قىلىدىغان ئۈزۈل-كېسىل غەلىبىسى" دەپ ئاتالغان. بۇ ئېھتىمال، سۆزلەرنى ئىشلىتىشكە سەل قارىغانلىقنىڭ نەتىجىسى، بەلكىم ئۇنى خاتىرىگە ئاساسەن تۈزىتىۋېلىشقا بولار، لېكىن تۈزىتىلىشتىن بۇرۇن ئۇ پەقەت بىرلا پىكىرنى، يەنە كېلىپ سېپى ئۆزىدىن **ئازاتچىلارنىڭ** پىكرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. (2) قارارنى تۈزگۈچىلەر كىرىپ قالغان "ئازاتچىلار"چە پىكىر قىلىش جەريانى يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ باشقا ئەسەرلىرىدە تېخىمۇ روشەن ئىپادىلىنىدۇ. مەسىلەن، تىفلىس كومىتېتىنىڭ ئورگان گېزىتى «سوتسيال دېموكراتلار» گېزىتى (گرۇزىن تىلىدا چىقىدۇ؛ «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ 100-سانىدا ماختالغان)دە بېسىلغان «مىللى ۋەكىللەر يىغىنى ۋە بىزنىڭ تاكتىكىمىز»[228] دېگەن ماقالىدا قىلچە تەپتارتماستىن "مىللى ۋەكىللەر يىغىنىنى ھەركىتىمىزنىڭ مەركىزى قىلىپ **تاللىۋېلىش** (بىر جۈملە قوشۇپ قويايلى، مىللى ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ **چاقىرىلىشى** توغرىسىدا بىزنىڭ تېخى ھېچبىر ئېنىق خەۋىرىمىز يوق!)، تاكتىكىسى" قوراللىق قوزغىلاڭ كۆتىرىش ۋە ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋى ھۆكۈمەت قۇرۇش "تاكتىكىسى"غا قارىغاندا "بىز **ئۈچۈن تېخىمۇ پايدىلىق**" دېيىلگەن. بىز بۇ ماقالا ئۈستىدە كېيىن يەنە توختىلىمىز. (3) پارتىيىنىڭ ئىنقىلاپ غەلىبە قىلغان ياكى مەغلۇپ بولغان چاغدىكى، قوزغىلاڭ

مۇۋەپپەقىيەت قازانغان ياكى ئەۋج ئېلىپ زور كۈچكە ئايلىنىپ كېتەلمىگەن چاغدىكى تاكتىكىسىنى ئالدىنالا مۇھاكىمە قىلىشقا قىلچە قارشى تۇرماسلىق كېرەك. ئېھتىمال، چار ھوكۇمىتى لىبېرال بۇرژۇئازىيە بىلەن مۇرەسسەلىشىپ ئولجا بولۇشۇۋېلىش مەقسىدىدە بىر ۋەكىللەر يىغىنى چاقىرىشقا مۇۋەپپەق بولار، 3-قۇرۇلتاينىڭ قارارىدا بۇ نەرسە ئالدىنالا كورۇۋېلىنغان، شۇڭا "ساختا سىياسەت"، "ساختا دېموكراتىيە"، "ئاتالمىش مىللى ۋەكىللەر يىغىنىغا ئوخشاش كۇلكىلىك خەلق ۋاكالەت ئورگىنى" توغرىسىدا توغرىدىن-توغرا سوزلەنگەن①. لېكىن گەپ شۇنىڭدىكى، بۇ نەرسە ۋاقىتلىق

① ئىنقىلاپ ھارپىسىدا ھوكۇمەتنىڭ تاكتىكىسىغا تۇتىدىغان پوزىتسىيە توغرىسىدىكى بۇ قارارنىڭ تولۇق تېكىستى تۆۋەندىكىچە:

"نۆۋەتتىكى ئىنقىلاپ مەزگىلىدە، ھوكۇمەت ئۆزىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن، بىر تەرەپتىن، ئاساسەن پرولېتارىياتنىڭ ئاڭلىق كىشىلىرىگە قارشى قوللىنىدىغان ئادەتتىكى قاتتىق بېسىم چارىلىرىنى كۈچەيتىدۇ، ئەينى ۋاقىتتا يەنە (1) يول قويۇش ۋە ئىسلاھ قىلىش ۋەدىلىرى ئارقىلىق ئىشچىلار سىنىپىنى سىياسى جەھەتتىن چىرىتىشكە، بۇنىڭ بىلەن ئىشچىلار سىنىپىنى ئىنقىلاۋىي كۈرەشتىن چەتلەشتۈرۈشكە ئۇرۇنىدۇ؛ (2) خۇددى شۇ مەقسەتتە ئىشچىلارنى تۈرلۈك ھەيئەتلەرگە ۋە مەسلىھەت كېڭەشلىرىگە ۋەكىل سايلاپ ئەۋەتىشكە تەكلىپ قىلىشتىن تا ئاتالمىش مىللى ۋەكىللەر يىغىنىغا ئوخشاش كۈلكىلىك خەلق ۋاكالەت ئورگانلىرىنى قۇرۇشقىچە بولغان ساختا يول قويۇش سىياسىتىگە ساختا دېموكراتىيە تونىنى كىيگۈزىدۇ؛ (3) دەيۈزلەر دەپ ئاتىلىدىغانلارنى ئۇيۇشتۇرىدۇ، خەلق ئارىسىدىكى ئاڭسىز ياكى ئىرقىي ئۆچمەنلىك ۋە دىنىي ئۆچمەنلىك بىلەن ئەس-ھۇشىنى يوقاتقان بارلىق ئەكسىيەتچى ئۇنسۇرلارنى ئىنقىلاپقا قارشى قوزغىتىدۇ، مانا شۇلارنى ئېتىۋارغا ئېلىپ، —

روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 3-

ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت ھەققىدىكى قارار‌دا ئېيىتىلماسلىقى كېرەك ئىدى، چۈنكى ئۇنىڭ ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت بىلەن ئالاقىسى يوق. بۇنى ئېيتىش قوزغىلاڭنى ۋە ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت قۇرۇش مەسىلىسىنى بىر چەتكە قايرىپ قويىدۇ، مەسىلىنى باشقا تۇسكە كىرگۈزۈپ قويىدۇ، ۋاھاكازا. ھازىر گەپ تۇرلۇك ئەھۋاللارنىڭ بولۇشى مۇمكىن ئىكەنلىگىدە يەنى غەلىبە قىلىش مۇمكىن، مەغلۇپ بولۇشىمۇ مۇمكىن، تۈز يول بىلەن مېڭىش مۇمكىن، ئەگرى يول

قۇرۇلتىيى بارلىق پارتىيە تەشكىلاتلىرىغا تۆۋەندىكىلەرنى تاپشۇرۇشنى قارار قىلدى:

(1) ھوكۇمەتنىڭ يول قويۇشتىكى ئەكسىيەتچىل مەقسىدىنى پاش قىلىش، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، تەشۋىقات ۋە تەرغىبات خىزمەتلىرىدە، بىر تەرەپتىن، بۇ يول قويۇشلارنىڭ نائىلاجلىقتىن بولغانلىغىنى تەكىتلەپ چۈشەندۈرۈش، يەنە بىر تەرەپتىن، مۇستەبىت ھوكۇمەتنىڭ پۈرولېتارىياتنى قاندۇرغۇدەك ئىسلاھات ئېلىپ بېرىشىنىڭ مۇتلەق مۇمكىن ئەمەسلىگىنىمۇ تەكىتلەپ چۈشەندۈرۈش كېرەك؛

(2) سايلام مۇسابىقىسى تەرغىباتىدىن پايدىلىنىپ، ھوكۇمەتنىڭ بۇ تەدبىرلىرىنىڭ ھەقىقى مەنىسىنى ئىشچىلارغا چۈشەندۈرۈش كېرەك ھەمدە پۈرولېتارىياتنىڭ ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭەشىنى ئىنقىلاۋىي ئۇسۇللار ئارقىلىق يوشۇرۇن ئاۋاز بېرىش يولى بىلەن ئېلىپ بېرىلىدىغان ۋە ئومۇمى يۈزلۈك، باراۋەر، بىۋاستە بولىدىغان سايلام تۈزۈمى بويىچە چاقىرىشى كېرەكلىگىنى چۈشەندۈرۈش كېرەك؛

(3) پۈرولېتارىياتنى ئۇيۇشتۇرۇپ، 8 سائەتلىك ئىش تۈزۈمىنى ۋە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ باشقا جىددى تەلەپلىرىنى دەرھال ئىنقىلاۋىي ئۇسۇل بىلەن ئەمەلگە ئاشۇرۇش كېرەك؛

(4) دەيۈزلەرنىڭ ۋە ھوكۇمەت رەھبەرلىگىدىكى بارلىق ئەكسىيەتچى ئۇنسۇرلارنىڭ قۇتراشلىرىغا قوراللىق قارشى تۇرۇش ئىشىنى ئۇيۇشتۇرۇش كېرەك." (ئاپتورنىڭ 1907 ـ يىلدىكى نەشرىگە قوشقان ئىزاھى. ــــ تەھرىردىن)

بىلەن مېڭىشمۇ مۇمكىن ئىكەنلىگىدە ئەمەس، بەلكى سوتسىيال دېموكراتلار ئىشچىلارنىڭ ھەقىقى ئىنقىلاپ يولىغا بولغان تونۇشىدا مۇجمەل قاراش پەيدا قىلىپ قويسا زادى بولمايدىغانلىقى، غەلىبىنىڭ ئاساسىي شەرتى تولۇق ھازىرلانمىغان نەرسىنى ئازاتچىلارغا ئوخشاش ئۆزۈل-كېسىل غەلىبە دەپ ئاتىسا زادى بولمايدىغانلىقىدا. ئېھتىمال بىز 8 سائەتلىك ئىش تۈزۈمىگىمۇ بىراقلا ئەمەس، بەلكى ئۇزاق ئەگرى-توقاي يوللار بىلەنلا ئېرىشەرمىز. لېكىن، ئەگەر بىر كىشى پرولېتارىياتنىڭ ئارقىغا سوزۇش، كاشىلا قىلىش، مۇرەسسەلەشىپ ئولجا بولۇشۇۋېلىشلارنى، ئاسىلىق ۋە ئەكسىيەتچىلىكنى يېڭىپ چۈشكۈدەك قۇدرىتى قالمىغان زەئىپلىگى ۋە ھالسىزلىغىنى قاراپ تۇرۇپ ئىشچىلارنىڭ غەلىبىسى دەپ ئاتىسا، ئۇ ھالدا، بۇنىڭغا نىمە دەيسىز؟ بەلكىم روسىيە ئىنقىلاۋى، بىر چاغدا «ئالغا» گېزىتىدە① ئېيتىلغاندەك، "ئاساسىي قانۇنلۇق چۈشۈك" بىلەن ئاخىرلىشار، لېكىن، بۇ ھال ھەل قىلغۇچ جەڭ ھارپىسىدا بۇنداق چۈشۈكنى "چارىزىم ئۈستىدىن قىلىنغان ئۆزۈل-كېسىل غەلىبە"دەپ ئاتايدىغان سوتسىيال

---

① جەنۋەدە چىقىدىغان «ئالغا» گېزىتى پارتىيىمىز ئىچىدىكى بولشېۋىك تەرەپنىڭ ئورگان گېزىتى بولۇپ، 1905-يىل 1-ئايدىن باشلاپ چىقىشقا باشلىدى. 1-ئايدىن 5-ئايغىچە جەمى 18 سان چىقتى، 5-ئايدىن باشلاپ، روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3-قۇرۇلتىيى (بۇ قېتىمقى قۇرۇلتاي شۇ يىلى 5-ئايدا لوندوندا ئۆتكۈزۈلدى؛ مېنشېۋىكلەر بۇ قۇرۇلتايغا قاتناشمىدى، ئۇلار جەنۋەدە ئۆزلىرىنىڭ "ۋەكىللەر يىغىنى"نى ئۆتكۈزدى)نىڭ قارارىغا ئاساسەن «ئالغا» گېزىتى توختىتىلىپ، بۇنىڭ ئورنىغا روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى مەركىزىي كومىتېتىنىڭ ئورگان گېزىتى سۈپىتىدە «پرولېتارلار» گېزىتى چىقىرىلىشقا باشلاندى. (ئاپتورنىڭ 1907-يىلدىكى نەشرىگە قوشقان ئىزاھى. — تەھرىردىن)

دېموكراتىنى ئاقلىيالامدۇ؟ بەلكىم چاتاق ئەھۋالدا، بىزنىڭ جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىنى قولغا كەلتۈرۈشىمىز ئۇ ياقتا تۇرسۇن، ھەتتا ئاساسىي قانۇننىڭ ئۇزىمۇ خىيالىي، "شىپوۋچىـە" ئاساسىي قانۇن[229] بولۇپ قالار، لېكىن بۇنىڭلىق بىلەن جۇمھۇرىيەت تۈزۈمى ھەققىدىكى شوئارىمىزنى يوققا چىقارغان سوتسىيال دېموكراتلارنى كەچۈرگىلى بولامدۇ؟

ئەلۋەتتە، يېڭى ئۇچقۇنچىلار تېخى بۇ شوئارنى يوققا چىقىرىش دەرىجىسىگە بېرىپ يەتكىنى يوق. لېكىن ئۇلارنىڭ ئىنقىلاۋىي روھنى قانچىلىك يوقىتىپ قويغانلىقىنى، قىلچە ھاياتىي كۈچى بولمىغان ۋەز - نەسىھەتلەرنىڭ ئۇلارنى نوۋەتتىكى جەڭگىۋار ۋەزىپىلەردىن قانچىلىك ئايرىپ تاشلىغانلىقىنى ئۇلارنىڭ ئۆز قارارىدا دەل جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىنى تىلغا ئېلىشنى **ئۇنتۇپ قالغانلىقىدىن** تولىمۇ ئېنىق كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ! بۇنىڭغا ئىشىنىش قىيىن، لېكىن، بۇ پاكىت. سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ھەممە شوئارلىرى ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ تۈرلۈك قارارلىرىدا ئېتىراپ قىلىنغان، تەكرارلانغان، چۈشەندۈرۈلگەن ۋە تەپسىلىي ئەسكەرتىلگەن، ھەتتا ئىشچىلار مۇدىرىيەت ئەزالىرى بىلەن ۋەكىللەرنى كارخانىلار بويىچە سايلىشى كېرەكلىكىمۇ ئۇنتۇلمىغان، پەقەت ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت ھەققىدىكى قارارىدا جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىنى تىلغا ئېلىپ ئۆتۈشكىلا پۇرسەت تاپالمىغان. خەلق قوزغىلىڭىنىڭ "غەلىبىسى" توغرىسىدا، ۋاقىتلىق ھوكۇمەتنىڭ قۇرۇلۇشى توغرىسىدا سوزلەپ ئۆتكەنۇ ئەمما بۇ "تەدبىر" ۋە ھەركەتلەرنىڭ جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىنى قولغا كەلتۈرۈش بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى كورسەتمىگەن، دېمەك، ئۇلار قارارنى پرولېتارىياتنىڭ كۈرىشىگە رەھبەرلىك قىلىش ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى پرولېتارىيات ھەركىتىنىڭ كەينىدىن سۆرۈلۈپ يۈرۈش ئۈچۈن تۈزگەن.

يىغىپ ئېيتقاندا، قارارنىڭ 1 ـ قىسمىدا: (1) ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھۆكۈمەتنىڭ ئەھمىيىتى جۇمھۇرىيەت تۈزۈمنى قولغا كەلتۈرۈش ۋە ھەقىقى ئومۇمى خەلق خاراكتىرىدا بولغان ھەمدە ھەقىقى ئاساسىي قانۇن چىقىرىدىغان كېڭەشنى چاقىرىشقا كاپالەتلىك قىلىش جەھەتتىن زادىلا شەرھىلەنمىگەن؛ (2) ھەقىقى غەلىبىنىڭ ئاساسىي شەرتى تېخى تولۇق ھازىرلانمىغان ھالەت ئىنقىلاپنىڭ چارىزىم ئۈستىدىن قىلىدىغان ئۈزۈل ـ كېسىل غەلىبىسى بىلەن بىر قاتارغا قويۇلۇپ، پرولېتارىياتنىڭ دېموكراتىزىملىق ئېڭى توغرىدىن ـ توغرا بۇلغانغان.

## 4

# پادىشالىق تۈزۈمنى تۈگىتىش ۋە جۇمھۇرىيەت تۈزۈمى

ئەمدى بىز بۇ قارارنىڭ 2 ـ قىسمىغا كېلەيلى:

"......قايسى ھالدا بولمىسۇن، بۇنداق غەلىبە ئىنقىلاۋىي دەۋرنىڭ يېڭى باسقۇچىنىڭ باشلىنىشى بولىدۇ.

بۇ يېڭى باسقۇچتا جەمىيەت تەرەققىياتىنىڭ ئوبېكتىپ شارائىتى ئىستىخىيىلىك تۈردە قويىدىغان ۋەزىپە سىياسى جەھەتتىن ئازاتلىققا ئېرىشكەن بۇرژۇئا جەمىيىتىدىكى تۈرلۈك تەركىپلەر ئۆزلىرىنىڭ ئىجتىمائى مەنپەئەتلىرىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ۋە ھاكىمىيەتنى بىۋاستە ئىگىلىۋېلىش ئۈچۈن كۈرەش قىلىش جەريانىدا، پۈتكۈل تەبىقىلىق پادىشالىق تۈزۈمنى ئۈزۈل ـ كېسىل تۈگىتىشتىن ئىبارەت.

شۇنىڭ ئۈچۈن، ۋاقىتلىق ھۆكۈمەت تارىخىي خاراكتىر ئېتىۋارى بىلەن بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى بولغان بۇ ئىنقىلاپنىڭ ۋەزىپىلىرىنى ئورۇندلاشنى ئۆز زىممىسىگە ئالىدىكەن، ئۇ ئازاتلىققا ئېرىشكەن مىللەتنىڭ

قارىمۇ ـ قارشى سىنىپلارنىڭ ئۆزئارا كۆرىشىنى تەڭشىشى، بۇ ئارقىلىق ئىنقىلاپنىڭ تەرەققىياتىنى ئىلگىرى سۈرۈش بىلەنلا قالماي، بەلكى ئىنقىلاپ تەرەققىياتىدا كاپىتالىستىك تۈزۈمنىڭ ئاساسىغا خەۋپ يەتكۈزىدىغان ئامىللارغىمۇ بارلىق كۈچى بىلەن قارشى تۇرۇشى زۆرۈر."

قارارنىڭ مۇستەقىل بولىشىنى تەشكىل قىلغان بۇ مۇھاكىمىنى تەھلىل قىلىپ كۆرەيلى. بۇ مۇھاكىمىنىڭ ئاساسىي مەزمۇنى قۇرۇلتاي قارارىنىڭ 3 ـ ماددىسىدا بايان قىلىنغان مەزمۇنلارغا توغرا كېلىدۇ. بىراق، ھەر ئىككى قارارنىڭ بۇ قىسىملىرى سېلىشتۇرۇپ كۆرۈلىدىغان بولسا، بۇ ئىككى قارار ئوتتۇرىسىدا تۈۋەندىكىدەك تۈپ پەرقىنىڭ بارلىقى دەرھال كۆزگە تاشلىنىدۇ. قۇرۇلتاي قارارىدا ئىنقىلاپنىڭ ئىجتىمائىي ـ ئىقتىسادىي ئاساسى قىسقىچە چۈشەندۈرۈلگەندىن كېيىن، پۈتۈن دىققەت ـ ئېتىۋار ھەرقايسى سىنىپلارنىڭ مەلۇم مۇۋەپپەقىيەتلەرنى قولغا كەلتۈرۈش يولىدا ئېلىپ بارىدىغان ئىنتايىن مۇئەييەن كۆرەشلىرى ئۈستىگە مەركەزلەشتۈرۈلگەن ھەمدە پۈرولېتارىياتنىڭ جەڭگىۋار ۋەزىپىلىرى بىرىنچى ئورۇنغا قويۇلغان. ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ قارارىدا بولسا، ئىنقىلاپنىڭ ئىجتىمائىي ـ ئىقتىسادىي ئاساسى بەكمۇ ئۇزۇن، مۇجمەل، قالايمىقان تۇردە تەسۋىرلىنىپ، مەلۇم مۇۋەپپەقىيەتلەر ئۈچۈن ئېلىپ بېرىلىدىغان كۆرەش ئۈستىدە ناھايىتى تۇتۇقلا سۆزلەپ ئۆتۈلگەن، پۈرولېتارىياتنىڭ جەڭگىۋار ۋەزىپىلىرى بولسا تامامەن يوققا چىقىرىلغان. ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ قارارىدا كونا تۈزۈمنى جەمئىيەتتىكى ھەر خىل تەركىبلەرنىڭ ئۆزئارا كۆرەشلىرى جەريانىدا تۈگىتىش دېيىلىدۇ. قۇرۇلتاينىڭ قارارىدا بولسا، كونا تۈزۈمنى بىز پۈرولېتارىيات پارتىيىسى تۈگىتىشىمىز كېرەك، پەقەت دېموكراتىك جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىنى بەرپا قىلىشلا كونا تۈزۈمنى ھەقىقىي تۈگەتكەنلىك بولىدۇ، بىز بۇ جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىنى قولغا كەلتۈرۈشىمىز

لازىم، بىز بۇ جۇمھۇرىيەت تۈزۈمى ئۈچۈن ۋە تولۇق ئەركىنلىك ئۈچۈن كۈرەشىمىز، مۇستەبىتلىككىلا قارشى تۇرۇپ قالماستىن، بەلكى بۇرژۇئازىيە بىزنىڭ مۇۋەپپەقىيەتلىرىمىزنى قولىمىزدىن تارتىۋېلىشقا ئۇرۇنغان چاغدا (ئۇلار چوقۇم ئۇرۇنۇپ كورىدۇ)، بۇرژۇئازىيىگىمۇ قارشى تۇرىمىز، دېيىلىدۇ. قۇرۇلتاي قارارىدا مۇئەييەن سىنىپ ئېنىق بەلگىلەنگەن ئەڭ يېقىن مەقسەت ئۈچۈن كۈرەش قىلىشقا چاقىرىلىدۇ. ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ قارارىدا بولسا تۇرلۇك كۈچلەرنىڭ ئۆزئارا كۈرىشى سوزلىنىدۇ. بىر قارارىدا ئاكتىپ كۈرەش قىلىش روھىي ھالىتى ئىپادىلەنگەن بولسا، يەنە بىر قارارىدا پاسسىپلىق بىلەن قاراپ تۇرۇش روھىي ھالىتى ئىپادىلەنگەن؛ بىر قارارىدا جەبدەسلىك بىلەن ھەركەتكە كېلىش چاقىرىغى ياڭرىغان بولسا، يەنە بىر قارار ئۇلۇك ۋەز-نەسىھەتلەر بىلەن تولغان. ھەر ئىككى قارارىدا، ھازىر بولۇۋاتقان ئىنقىلاب بىز ئۈچۈن ئېيتقاندا پەقەت ئىككىنچى قەدەمنى بېسىش ئۈچۈن تاشلانغان بىرىنچى قەدەمدىنلا ئىبارەت دېيىلىدۇ، لېكىن، بۇنىڭدىن بۇ قارارلارنىڭ بىرىدە بىرىنچى قەدەمنى مۇمكىن قەدەر تېز بېسىپ ئوتۇشىمىز، بۇ قەدەمنى مۇمكىن قەدەر تېز تۈگە-تىشىمىز، جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىنى قولغا كەلتۈرۈشىمىز، ئەكسىلئىنقىلاپنى رەھىمسىزلىك بىلەن تارمار قىلىپ، ئىككىنچى قەدەم ئۈچۈن ئاساس سېلىشىمىز لازىم، دېگەن خۇلاسە چىقىرىلىدۇ. يەنە بىر قارار بولسا، بۇ بىرىنچى قەدەم توغرىسىدىكى ئۇزۇندىن-ئۇزۇن تەسۋىرلەرگە غەرق بولۇپلا كېتىدۇ، بەلكى مۇشۇ بىرىنچى قەدەمنى سويۇپ-سويۇپ شوراۋېرىدۇ (قوپال راق ئىبارىلەرنى ئىشلەتكىنىم ئۈچۈن كېچۈرىڭلار). قۇرۇلتاينىڭ قارارى ماركسىزىمنىڭ كونا لېكىن مەڭگۈ ياشناپ تۇرىدىغان پىكىرلىرىنى (دېموكراتىك ئىنقىلاپنىڭ بۇرژۇئا خاراكتېرلىق ئىنقىلاپ ئىكەنلىكى توغرىسىدىكى پىكىرلىرىنى) قوبۇل قىلىپ، ئۇنى مۇقەددىمە ياكى ئالدىنقى شەرت قىلغان ھالدا، ھەم

دېموكراتىك ئىنقىلاب ئۈچۈن، ھەم سوتسيالىستىك ئىنقىلاپ ئۈچۈن كۈرەش قىلىۋاتقان ئىلغار سىنىپ ئىلغار ۋەزىپىلەرنى ئۈستىگە ئالغان دېگەن خۇلاسىنى چىقىرىدۇ. ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ قارارى بولسا باشـ تىن ـ ئاخىر مۇقەددىمە ئۈستىدىلا توختاپ قېلىپ، ئۇنى چايناۋېرىدۇ، شۇنىڭدەك بۇ مۇقەددىمە ئۈستىدە ئۈستاتلىق ئىشلىتىدۇ.

بۇ پەرق روسسىيەدىكى ماركسىزمچىلارنى ئەزەلدىن ئىككى گۇرۇھـ قا — قانۇنىي ماركسىزم[157] تارقىلىپ يۈرگەن دەۋردە ۋەز ـ نەسىـ ھەتچىلەر بىلەن كۈرەشچىلەرگە، ئاممىۋى ھەركەت ئەۋج ئالغان دەۋردە ئىقتىساتۋازلار بىلەن سىياسىچىلارغا بولۇپ كەلگەن پەرقنىڭ ئۆزى. ئىقتىساتۋازلار ئومۇمەن سىنىپىي كۈرەش بولۇپمۇ سىياسى كۈرەش چوڭقۇر ئىقتىسادىي يىلتىزغا ئىگە دېگەن ماركسىزملىق توغرا قائىدىدىن سىياسى كۈرەشكە تەتۈر قاراش كېرەك، ئۇنىڭ راۋاجلىنىـ شىغا توسقۇنلۇق قىلىش، ئۇنىڭ كۆلىمىنى تارايتىش، ئۇنىڭ ۋەزىپىـ سىنى كېمەيتىش كېرەك، دېگەن غەلىتە خۇلاسىنى چىقارغان ئىدى. بۇنىڭ ئەكسىچە، سىياسىچىلار ئەينى شۇ قائىدىدىن باشقىچە خۇلاسە يەنى ھازىر كۈرەشىمىزنىڭ يىلتىزى قانچە چوڭقۇر بولسا، بۇ كۈرەشنى شۇنچە كەڭ، شۇنچە دادىل، شۇنچە قەتئىي ۋە شۇنچە تەشەببۇسكارلىق بىلەن ئېلىپ بېرىشىمىز لازىم، دېگەن خۇلاسىنى چىقارغان ئىدى. ھازىر باشقا بىر شارائىتتا، باشقا بىر شەكىل بىلەن ئوتتۇرىغا چىققىنىمۇ يەنە شۇ تالاش ـ تارتىش. دېموـ كراتىك ئىنقىلاپ ئەسلا سوتسيالىستىك ئىنقىلاپ ئەمەس، ئۇنىڭغا "كۆزكۆل بولۇۋاتقان"لار ھەرگىز نامراتلارلا ئەمەس، ئۇ **پۈتكۈل** بۇرژۇئا جەمىيىتىنىڭ بىۋاستە ئېھتىياجى ۋە تەلەپلىرى ئاساسىدا چوڭقۇر يىلتىز تارتىپ كەتكەن، — بىز مۇشۇنداق ئاساستا، ئىلغار سىنىپ تېخىمۇ دادىللىق بىلەن ئۆزىنىڭ دېموكراتىزملىق ۋەزىپىـ لىرىنى ئوتتۇرىغا قويۇشى، بۇ ۋەزىپىلەرنى تېخىمۇ ئۈچۈق قىلىپ

تەلتوكۇس، ئېنىق ئېيتىشى، جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىنى بىۋاستە شوئار تەرىقىسىدە ئوتتۇرىغا قويۇشى كېرەك. ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت قۇرۇش زورۇرلۇگى ۋە ئەكسىلئىنقىلاپنى ئايىماي تارمار قىلىش زورۇرلۇگى توغرىسىدىكى ئىدىيىنى تەشۋىق قىلىشى كېرەك، دىگەن خۇلاسىنى چىقىرىمىز. ۋاھالەنكى بىزنىڭ مۇخالىپىمىز بولغان يېڭى ئۇچقۇنچىلار بولسا ئەينى شۇ ئاساستا، دېموكراتىزىملىق خۇلاسىلەرنى تەلتوكۇس، ئېنىق ئېيتماسلىق كېرەك، ئەمىلىي شوئارلار ئىچىدە جۇمھۇرىيەت تۈزۈمى توغرىسىدىكى شوئار ئوتتۇرىغا قويۇلمىسىمۇ بولىدۇ، ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت قۇرۇش زورۇرلۇگى توغرىسىدىكى ئىدىيە تەشۋىق قىلىنمىسىمۇ بولىدۇ، ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭەشىنى چاقىرىشنى قارار قىلىشنى ئۈزۈل-كېسىل غەلىبە دەپ ئاتاشقا بولىدۇ، ئەكسىلئىنقىلاپقا قارشى تۇرۇش ۋەزىپىسىنى ھەركەت ۋەزىپىمىز سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا قويماي، ئۇنى "ئوزئارا كۈرەش قىلىش جەريانى"نى بانا قىلغان تۇتۇق (بەلكى ناتوغرا ئىپادىلەنگەن، — بۇنى ھىلىلا كورىمىز) مۇلاھىزىلەر ئىچىدە غەرق قىلىۋېتىشكە بولىدۇ، دىگەن خۇلاسىنى چىقىرىشتى. بۇ سىياسىيونلارنىڭ سوزى ئەمەس، بەلكى قانداقتۇ ئەلمىساقتىن قالغان مەسلىھەتكويلارنىڭ سوزى!

سىز يېڭى ئۇچقۇنچىلار قارارىنىڭ ھەر بىر ئىبارىسىنى قانچە ئىنچىكىلىك بىلەن تەتقىق قىلسىڭىز، ئۇنىڭدىكى بۇ ئاساسىي خۇسۇسىيەتلەرنى شۇنچە روشەن كورۈۋالالايسىز. مەسىلەن، ئۇلار قانداقتۇ "سىياسى جەھەتتىن ئازاتلىققا ئېرىشكەن بۇرژۇئا جەمىيىتىدىكى تۈرلۈك تەركىپلەرنىڭ.....ئوزئارا كۈرەش قىلىش جەريانى" توغرىسىدا گەپ ئاچىدۇ. بىز قاراردا بايان قىلىنغان مەسىلىنى (ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت مەسىلىسىنى) ئەسكە ئېلىپ، تەئەججۇپ بىلەن مۇنداق سوئال قويىمىز: ئوزئارا كۈرەش قىلىش جەريانى ھەققىدە سوزلەنگەن ئىكەن، بۇرژۇئا جەمىيىتىنى سىياسى جەھەتتىن قۇللۇققا

چۈشۈرىدىغان تەركىپلەر ئۈستىدە قانداقمۇ ئېغىز ئاچماي تۇرغىلى بولسۇن؟ ۋەكىللەر يىغىنى تەرەپدارلىرى ئىنقىلاپ غەلىبىسىنى قىياس قىلساقلا بۇ تەركىپلەر غايىپ بولۇپ كېتىدۇ، دەپ ئويلىشامدۇ ـ يا؟ بۇنداق ئوي، ئومۇمى جەھەتتىن ئېيتقاندا، بىمەنىلىك، كۈلكىلىك، قىسمەنلىكتىن ئېيتقاندا، ھەددىدىن ئاشقان سىياسى گودەكلىك، سىياسى كالتا پەملىك. ئىنقىلاپ ئەكسىلئىنقىلاپنى يەڭگەندىن كېيىن، ئەكسىلئىنقىلاپ غايىپ بولۇپ كەتمەيدۇ، ئەكسىچە، مۇقەررەر ھالدا تېخىمۇ ئولە ـ تىرىلىشكە باقماي يېڭى كۈرەشنى باشلايدۇ. قارارىمىزدا ئىنقىلاپ غەلىبە قىلغان پەيتتىكى ۋەزىپىلەر تەھلىل قىلىنغان ئىكەن، ئۇ ھالدا ئەكسىلئىنقىلاپنىڭ ھۇجۇمىنى چېكىندۈرۈش ۋەزىپىسىگە ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىشىمىز زورۇر (قۇرۇلتاي قارارىدا ئەنە شۇنداق قىلىنغان)، جەڭگىۋار بىر پارتىيىنىڭ نوۋەتتىكى، جىددى ۋە قىلچە كېچىكتۈرگىلى بولمايدىغان بۇ سىياسى ۋەزىپىلىرىنى نوۋەتتىكى ئىنقىلاۋىي دەۋر ئوتۇپ كەتكەندىن **كېيىن** قانداق بولىدىكىن، كېلەچەكتە "سىياسى جەھەتتىن **ئازاتلىققا ئېرىشكەن** جەمىيەت" بارلىققا كەلگەندە قانداق بولىدىكىن، دېگەن ئادەتتىكى مۇلاھىزىلەر ئىچىگە غەرق قىلىۋەتمەسلىكىمىز لازىم. ئىقتىساتۇازلار سىياسىنىڭ ئىقتىساتقا بوي سۇنۇشى توغرىسىدىكى ئومۇمى ھەقىقەتنى سۈيىستىمال قىلىش بىلەن ئۇزلىرىنىڭ قىلچە كېچىكتۈرۈپ بولمايدىغان سىياسى ۋەزىپەلەرنى چۈشەنمەسلىكلىرىنى نىقاپلىغان ئىدى، ھازىر يېڭى ئۇچقۇنچەلارمۇ ئۇلارغا ئوخشاش، سىياسى جەھەتتىن **ئازاتلىققا ئېرىشكەن** جەمىيەتنىڭ ئىچكى قىسمىدا كۈرەش بولىدىغانلىقى توغرىسىدىكى ئومۇمى ھەقىقەتنى سۈيىستىمال قىلىش بىلەن، ئۇزلىرىنىڭ بۇ جەمىيەتنى سىياسى جەھەتتىن **ئازات قىلىشتا** قىلچە كېچىكتۈرۈپ بولمايدىغان ئىنقىلاۋىي ۋەزىپىلەرنى چۈشەنمەسلىكنى نىقاپلاۋاتىدۇ.

"پۇتكۇل تەبىقىلىق پادىشالىق تۈزۈمنى ئۇزۇل ـ كېسىل تۈگىتىش"

دىگەن سوزنى ئالايلى. ئېنىقراق قىلىپ ئېيتساق، پادىشالىق تۈزۈمنى ئۈزۈل-كېسىل تۈگىتىش دىگەنلىك دېموكراتىك جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىنى ئورنىتىش دىگەنلىك. لېكىن، بىزدىكى ئاق كوڭۈل مارتىنوۋ ۋە ئۇنىڭ مۇرىتلىرى بۇنداق دىيىشنى بەكمۇ ئاددى ۋە روشەن بولۇپ قالىدۇ دەپ قارايدۇ. ئۇلار جەزمەن "چوڭقۇرلاشتۇرۇپ" راق، "ئاقىلانىراق" قىلىپ ئېيتماقچى بولىدۇ. نەتىجىدە، بىر تەرەپ-تىن، قۇرۇقتىن-قۇرۇق ئاۋارە بولىدۇ ۋە كىشىلەرنىڭ كۈلكىسىگە قالىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئېرىشكىنى شوئار ئەمەس، بەلكى قۇرۇق تەسۋىر، جەسۇرانە ئىلگىرىلەش چاقىرىغى ئەمەس، بەلكى مەيۇسانە ئارقىغا قاراش بولۇپ چىقىدۇ. بىزنىڭ ئالدىمىزدا، ھازىردىن باشلاپ دەررۇ جۇمھۇرىيەت تۈزۈمى ئۈچۈن كۈرەشكۈچى جانلىق كىشىلەر ئەمەس، بەلكى مەسىلىگە ئەبەدىلىك جەھەتتىن، ۋاقتى ئاللىقاچان ئۆتۈپ كەتكەن نۇقتىنەزەرلەردىن قارايدىغان قاتمال مۇميالار زاھىر بولىدۇ.

كېيىن، "......ۋاقىتلىق ھوكۇمەت بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى بولغان بۇ ......ئىنقىلاپنىڭ ۋەزىپىلىرىنى ئورۇنلاشنى ئوز زىممىسىگە ئالىدى-كەن" ......دىگەن سوزنى ئېلىپ كورەيلى. بۇ يەردە پرولېتارىيات-نىڭ سىياسى رەھبەرلىرىنىڭ ئالدىدا تۇرغان كونكرىت مەسىلىگە ۋەكىللەر يىغىنى تەرەپدارلىرىمىزنىڭ ئېتىۋارسىز قارىغانلىغى مانا مەن دەپ كوزگە چېلىقىپلا تۇرىدۇ. ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت ھەققى-دىكى كونكرىت مەسىلە كەلگۈسىدە ئومۇمەن بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىنىڭ ۋەزىپىلىرىنى ئورۇنلايدىغان بىرمۇنچە ھوكۇمەتلەر بولىدىغانلىغى مەسىلىسى تۇپەيلىدىن ئۇلارنىڭ نەزىرىدىن چۈشۈپ قالغان. ئەگەر سىلەر مەسىلىنى "تارىخىي نۇقتىدىن" كۈزەتمەكچى بولساڭلار، ياۋرو-پادىكى ھەرقانداق بىر دولەتنىڭ مىسالى سىلەرگە شۇنى كورسىتىپ بېرىدۇكى، ئەسلا "ۋاقىتلىق" بولمىغان ئەنە شۇنداق بىرمۇنچە

ھوكۇمەتلەر بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىنىڭ تارىخىي ۋەزىپىلىرىنى ئورۇنلىغان، ھەتتا ئىنقىلاپ ئۈستىدىن غەلىبە قىلغان ھوكۇمەتلەرمۇ، بەرىبىر مەغلۇپ بولغان بۇ ئىنقىلاپنىڭ تارىخىي ۋەزىپىلىرىنى ئورۇنلاشقا مەجبۇر بولغان. لېكىن "ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت" دەپ ئاتال-غىنى ھەرگىز سىلەر ئېيتقاندەك ھوكۇمەت ئەمەس. بۇنداق ھوكۇمەت ئىنقىلاۋىي دەۋردىكى ھوكۇمەت، ئۇ ئاغدۇرۇلغان ھوكۇمەتنىڭ ئورنىنى بىۋاستە ئالىدىغان ھوكۇمەت، قانداقتۇ خەلق ئارىسىدىن ۋۇجۇتقا كەلگەن ۋاكالەت ئورگىنىغا ئەمەس، بەلكى خەلق قوزغىلىڭىغا تايىنى-دىغان ھوكۇمەت، ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت ئومۇمەن بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىنىڭ تارىخىي ۋەزىپىلىرىنى ئورۇنلايدىغان ئورگان ئەمەس، بەلكى ئىنقىلاپنىڭ دەررۇ غەلىبە قىلىشى، ئەكسىلئىنقىلاۋىي ئۇرۇنۇش-لارنى دەررۇ بېتچىت قىلىش ئۈچۈن كۈرەش قىلىدىغان ئورگان. ئەپەندىلەر، بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى ۋەزىپىلىرىنىڭ زادى قايسىلىرى بىزنىڭ قولىمىزدا، قايسىلىرى سىلەرنىڭ قولۇڭلاردا ياكى بىرەر ھوكۇمەت-نىڭ قولىدا ئورۇنلانغانلىقىنى كەلگۈسىدىكى تارىخچىلار كەلگۈسى «روسىيە ئوتمۇشى»[167] ژورنىلىدا ئېنىقلاپ چىقىسۇن! — بۇ 30 يىلدىن كېيىن قىلىنىمۇ كېچىكمەيدىغان ئىش، بىز ھازىر جۇمھۇرىيەت تۇزۇمى ئۈچۈن كۈرەش قىلىشتا زورۇر بولغان ھەمدە پرولېتارىياتنىڭ بۇ كۈرەشكە ئەڭ ئاكتىپلىق بىلەن قاتنىشىشىغا تۇرتكە بولىدىغان شوئار-لارنى ۋە ئەمەلىي يوليورۇقلارنى ئوتتۇرىغا چىقىرىشىمىز لازىم.

قارارنىڭ يۇقۇرىدا بىز كوچۈرۈۋالغان بولىكىدىكى ئاخىرقى بىر-نەچچە كوزقاراشمۇ خۇددى يۇقۇرىدا كورسىتىپ ئوتۇلگەن سەۋەپلەر تۈپەيلىدىن كىشىنى قانائەتلەندۇرەلمەيدۇ. ۋاقىتلىق ھوكۇمەت قارىمۇ-قارشى سىنىپلارنىڭ ئوزئارا كۈرىشىنى "تەڭشىشى" كېرەك دېگەن سوز ئىنتايىن ناموۋاپىق، ھېچ بولمىغاندا قاملاشمىغان سوز؛ ماركسىزىمچىلار لىبېرالىزىمچى ئازاتچىلارغىلا خاس بولغان بۇنداق

ئىبارىنى ئىشلەتمەسلىكى كېرەك ئىدى، چۈنكى بۇنداق ئىبارىلەر كىشىلەرنى بەزى ھۆكۈمەتلەر سىنىپىي كۈرەشنىڭ ئورگىنى بولماي، بەلكى سىنىپىي كۈرەشنىڭ "تەڭشىگۈچىسى" بولۇشى مۇمكىن ئىكەن دېگەن ئويغا كەلتۈرۈپ قويىدۇ......ھۆكۈمەت "ئىنقىلاپنىڭ تەرەققىياتىنى ئىلگىرى سۈرۈش بىلەنلا قالماي، بەلكى ئۇنىڭ ئىنقىلاپ تەرەققىياتى جەريانىدا كاپىتالىستىك تۈزۈمنىڭ ئاساسىغا خەۋپ يەتكۈزىدىغان ئامىللارغىمۇ بارلىق كۈچى بىلەن قارشى تۇرۇشى" زۆرۈر ئىدى. بۇ "ئامىل"لار پۇرولېتارىياتنىڭ دەل ئۆزى، بۇ قارار ئەنە شۇ پۇرولېتارىيات نامىدىن سۆزلەيدۇ! بۇ قاراردا پۇرولېتارىياتنىڭ نۇۋەتتە قانداق قىلىپ "ئىنقىلاپنىڭ تەرەققىياتىنى ئىلگىرى سۈرۈشى" (ئۇنى ئاساسىي قانۇنچى بۇرژۇئازىيىنىڭ كۆزلىگەن يېرىدىنمۇ نېرىراق سۈرۈشى) لازىملىقى كۆرسىتىلمىگەن، بۇرژۇئازىيە كەينىگە يېنىپ ئىنقىلاپنىڭ مۇۋەپپەقىيەتلىرىگە قارشى چىققان چاغدا بۇرژۇئازىيىگە قارشى كۈرەش قىلىش ئۈچۈن، مەلۇم چارىلەرنى تەييارلاپ قويۇش توغرىسىدا پۇرولېتارىياتقا مەسلىھەت بېرىلمىگەن، **بىزنىڭ** پائالىيىتىمىزنىڭ كونكرېت ۋەزىپىلىرى ھەققىدە ھېچ نەرسە دېيىلمىگەن، بىرلا جەريان ئومۇمىي ھالدا تەسۋىرلەنگەن. يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ ئۆز پىكىرلىرىنى ئىپادىلەش ئۇسۇللىرى كىشىگە دىيالېكتىكىلىق ئىدىيىگە تۈپتىن يات بولغان كونا ماتېرىيالىزم توغرىسىدا ماركسنىڭ بەرگەن باھاسىنى ئەسلىتىدۇ (ماركس يازغان فېيېرباخ توغرىسىدىكى مەشھۇر "تېزىس"قا قاراڭلار). ماركس: پەيلاسوپلار دۇنيانى تۈرلۈك ئۇسۇللار ئارقىلىق **چۈشەندۈرۈش** بىلەنلا چەكلىنىدۇ، لېكىن گەپ دۇنيانى **ئۆزگەرتىشتە**، دېگەن ئىدى[230]. يېڭى ئۇچقۇنچىلارمۇ كۆز ئالدىدىكى كۈرەش جەريانىنى ھەر ھالدا يامان ئەمەس تەسۋىرلەپ ۋە چۈشەندۈرۈپ بېرەلەيدۇ، لېكىن بۇ كۈرەشنى ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن توغرا شوئارلارنى زادىلا ئوتتۇرىغا قويالمايدۇ. ئۇلار يېزىشتە

ناھايىتى كۆچىگىنى بىلەن، رەھبەرلىك قىلىشتا ناھايىتى ناچار، ئۇلار ئىنقىلاپنىڭ ماددى شەرتلىرىنى تونۇغان ھەمدە ئىلغار سىنىپقا رەھبەرلىك قىلىۋاتقان پارتىيىلەرنىڭ تارىختا ئاكتىپ رەھبەرلىك رولىنى ۋە يېتەكچىلىك رولىنى ئوينىيالايدىغانلىقىغا بەلكى ئوينىشى لازىملىقىغا سەل قارايدۇ، شۇنىڭ بىلەن ماتېرىيالىستىك تارىخقارىشىنىڭ ئەھمىيىتىنى تۆۋەنلەشتۈرىدۇ.

5

## قانداق قىلىپ "ئىنقىلاپنى ئالغا سۈرۈش" لازىم؟

بۇ قارارنىڭ كېيىنكى بۆلىگىنى نەقىل كەلتۈرىمىز:

"بۇنداق شارائىتتا سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى پۈتۈن ئىنقىلاپ جەريانىدا ئۆزىنىڭ ئىنقىلاپنى ئالغا سۈرۈش ئۈچۈن ھەممىدىن بەكرەك ئىمكانىيەت يارىتىپ بېرەلەيدىغان، بۇرژۇئا پارتىيىلىرىنىڭ ئىزچىل بولمىغان ۋە شەخسى مەنپەئەتىنى كۆزلەيدىغان سىياسىتىگە قارشى كۈرەش قىلغاندا ئامالسىز قالمايدىغان، بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىگە قوشۇلۇپ كەتمەيدىغان ئورنىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن تىرىشىشى كېرەك.

دېمەك، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ۋاقىتلىق ھۆكۈمەت ئىلكىدىكى ھاكىمىيەتنى تارتىۋېلىش ياكى بولۇشۇۋېلىشنى مەقسەت قىلماسلىقى، بەلكى ئۆزۈل-كېسىل ئىنقىلاۋىي ئوكتىچى پارتىيە بولۇپ قېلىشۋېرىشى لازىم."

بىزگە ئىنقىلاپنى ئالغا سۈرۈش ئۈچۈن ھەممىدىن بەكرەك ئىمكانىيەت يارىتىپ بېرەلەيدىغان ئورۇننى ئىگىلەش ھەققىدە بېرىلگەن مەسلىھەت بىزنى ئىنتايىن شاتلاندۇرىدۇ. بىز بۇ ئوبدان مەسلىھەت-

تىن باشقا يەنە، دەل ھازىرقى ۋاقىتتا، نوۋەتتىكى سىياسىي ۋەزىيەت ئاستىدا، خەلق ۋەكىللىرى يىغىنىنى چاقىرىش توغرىسىدا كەينى-كەينىدىن پىتنە-پاساتلار، پەرەزلەر، مۇلاھىزىلەر ۋە پىلانلار چىقىۋاتقان چاغدا، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئىنقىلاپنى قانداق قىلىپ ئالغا سۈرۈشى لازىملىقىنى كورسىتىپ بېرىدىغان بىۋاستە يولىيورۇقلارغا ئىگە بولۇشىنىمۇ خالايتتۇق. خەلق بىلەن چار پادىشانىڭ "مۇرەسسەلىشىشى"نى تەشەببۇس قىلىدىغان بۇنداق ئازاتچىلارچە نەزىرىيىسىنىڭ خەۋپلىكلىكىنى چۈشەنمەي، ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشىنى چاقىرىشنى "قارار قىلىش"نىلا غەلىبە دەپ ئاتايدىغان ھەمدە ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت قۇرۇش لازىملىقىنى پائال تەشۋىق قىلمايدىغان ئادەملەر ھازىر ئىنقىلاپنى ئالغا سۈرەلەمدۇ؟ دېموكراتىك جۇمھۇرىيەت تۈزۈمى ھەققىدىكى شوئارنى ئاغزىغا ئالمايدىغان ئادەملەر ھازىر ئىنقىلاپنى ئالغا سۈرەلەمدۇ؟ بۇنداق ئادەملەر ئەمەلىيەتتە **ئىنقىلاپنى ئارقىغا چېكىندۈرىدۇ**، چۈنكى، ئۇلار **سىياسىي ئەمەلىيەت** جەھەتتە **ئازاتچىلار** مەيدانىنىڭ سەۋىيىسىدە توختاپ قالغان. ئۇلار ئىنقىلاۋىي دەۋردە پارتىيىنىڭ ھازىرقى ۋە يېقىنقى ۋەزىپىلىرىنى بەلگىلەيدىغان تاكتىكىلىق قارارىدا جۇمھۇرىيەت تۈزۈمى ئۈچۈن كۈرەش قىلىش شوئارىنى ئاغزىغا ئالمىغان ئىكەن، ئۇلارنىڭ مۇستەبىتلىكنىڭ ئورنىغا جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىنى قويۇش پىروگراممىسىنى ئېتىراپ قىلىشىنىڭ نىمە ئەھمىيىتى قالىدۇ؟ ئەمەلىيەتتە، ئازاتچىلار مەيدانىنىڭ يەنە ئاساسىي قانۇنچى بۇرژۇئازىيە مەيدانىنىڭ ھازىرقى خۇسۇسىيىتى ئومۇمىي خەلق ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشىنى چاقىرىشنى قارار قىلىشنى ئۈزۈل-كېسىل غەلىبە دەپ قاراپ ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت ۋە جۇمھۇرىيەت تۈزۈمى مەسىلىسىدە ئېھتىياتلىق بىلەن جىم بولۇۋېلىشتىن ئىبارەت! ئىنقىلاپنى **ئالغا سۈرۈش** ئۈچۈن،

ئىككىنچى تۈرلۈك قىلىپ ئېيتقاندا، ئىنقىلاپنى پادىشاپەرەس بۇر-ژۇئازىيە يەتكۈزەلەيدىغان چەكتىن ئاشۇرۇۋېتىش ئۈچۈن، بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىنىڭ "شاللاقلىقى"نى مۇتلەق چەتكە قاقىدىغان شوئارلارنى پائال تۈردە ئوتتۇرىغا قويۇش، بۇ شوئارلارنى تەكىت-لەش ۋە بىرىنچى ئورۇنغا قويۇش لازىم. بۇنداق شوئاردىن ھازىر ئىككىسىلا بار: (1) ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت، (2) جۇمھۇرى-يەت تۈزۈمى، چۈنكى ئومۇمىي خەلق ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشى ھەققىدىكى شوئارنى پادىشاپەرەس بۇرژۇئازىيە قوبۇل قىلغان ("ئازاتلىق جەمىيىتى"نىڭ پروگراممىسىغا قاراڭلار)، ئۇلار بۇ شوئارنى دەل ئىنقىلاپنى يوشۇرۇپ قىلىش ئۈچۈن، ئىنقىلاپنى تولۇق غەلىبىگە ئېرىشتۈرمەسلىك ئۈچۈن، چوڭ بۇرژۇئازىيىنىڭ چار ھوكۇمىتى بىلەن مۇرەسسەلىشىپ ئولجا بولۇۋېلىشىغا ئىمكانىيەت تۇغدۇرۇپ بېرىش ئۈچۈن قوبۇل قىلغان. لېكىن بىز كورۇپ تۇرۇپتۇمىزكى، ۋەكىللەر يىغىنى ئىنقىلاپنى بىردىن-بىر ئالغا سۈرەلەي-دىغان بۇ ئىككى شوئاردىن جۇمھۇرىيەت تۈزۈمى توغرىسىدىكى شوئارنى پۈتۈنلەي ئۇنتۇغان، ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت توغرى-سىدىكى شوئارنى بولسا، ئازاتچىلارنىڭ ئومۇمىي خەلق ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشى توغرىسىدىكى شوئارى بىلەن بىر قاتارغا قويۇپ، ھەر ئىككىسىنى "ئىنقىلاپنىڭ ئۇزۇل-كېسىل غەلىبىسى" دەپ ئاتىغان!!

شۇنداق، بۇ گۇمانلىنىشقا بولمايدىغان بىر پاكىت، بىز بۇ پاكىتنىڭ كېلەچەكتىكى روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ھەركىتىنىڭ تارىخ-شۇناسلىرى ئۈچۈن يول كورسەتكۈچ بولۇپ قالىدىغانلىقىغا ئىشىنى-مىز. سوتسىيال دېموكراتلار 1905-يىل 5-ئايدا ئوتكۈزگەن ۋە-كىللەر يىغىنىدا قارار ماقۇللىدى، قاراردا دېموكراتىك ئىنقىلاپنى ئالغا سۈرۈش كېرەكلىكى توغرىسىدا چىرايلىق گەپلەر ئېيتىلدى،

ئەمەلىيەتتە بولسا بۇ ئىنقىلاپنى ئارقىغا چېكىندۈردى، پادىشاپەرەس بۇرژۇئازىيىنىڭ دېموكراتىيە ھەققىدىكى شوئارىدىن بىر قەدەممۇ نېرىغا ئۆتەلمىدى.

يېڭى ئۇچقۇنچىلار بىزنى، سىلەر پرولېتارىياتنىڭ بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىگە قوشۇلۇپ كېتىش خەۋپىگە سەل قارىدىڭلار، دەپ ئەيىپلەشكە ئامراق. روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 3-قۇرۇلتىيى ماقۇللىغان قارارلارنىڭ تېكىستىگە ئاساسەن بۇ ئەيىپنى دەلىللەپ بېرەلەيدىغان كىم بار، بىز بىر كۆرۈپ باقساق بولاتتى. بىزنىڭ مۇخالىپلىرىمىزغا بېرىدىغان جاۋابىمىز مۇنداق: بۇرژۇئا جەمىيىتىدە ھەركەتلىنىۋاتقان سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى بەزى ئايرىم سورۇنلاردا بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرى بىلەن **يانمۇ-يان** ماڭمىسا سىياسىغا قاتنىشالمايدۇ. بۇ جەھەتتە بىزنىڭ سىلەردىن پەرقىمىز شۇكى، بىز ئىنقىلاۋىي-جۇمھۇرىيەتچى بۇرژۇئازىيە بىلەن يانمۇ-يان ماڭىمىز، لېكىن ئۇنىڭ بىلەن ئىچقويۇن-تاشقويۇن بولۇپ كەتمەيمىز؛ سىلەر بولساڭلار **پادىشاپەرەس لىبېرال بۇرژۇئازىيە** بىلەن يانمۇ-يان ماڭىسىلەر، سىلەرمۇ ئۇنىڭ بىلەن ئىچقويۇن-تاشقويۇن بولۇپ كەتمەيسىلەر. **ئەمەلىي ئەھۋال ئەنە شۇنداق.**

سىلەرنىڭ ۋەكىللىرىڭلار يىغىنىڭلارنىڭ نامىدىن ئوتتۇرىغا قويغان تاكتىكىلىق شوئارىڭلار بىلەن "كادېتلار" پارتىيىسىنىڭ يەنى **پادىشاپەرەس بۇرژۇئازىيە پارتىيىسىنىڭ** شوئارى **بىر بىرىگە ياپپسا كېلىدۇ**، لېكىن سىلەر بۇنداق ياپپسا كېلىشنى سەزمىدىڭلار، ئاڭقىرالمىدىڭلار، شۇنداق قىلىپ سىلەر ئەمەلىيەتتە **ئازاتچىلارنىڭ قۇيرۇغى** بولۇپ قالدىڭلار.

بىزنىڭ روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3-قۇرۇلتىيىنىڭ نامىدىن ئوتتۇرىغا قويغان تاكتىكىلىق شوئارلىرىمىز

دېموكراتىيىچى، ئىنقىلاۋىي-جۇمھۇرىيەتچى بۇرژۇئازىيىنىڭ شوئار-لىرىغا ياپسا كېلىدۇ. بۇنداق بۇرژۇئازىيە ۋە ئۇششاق بۇرژۇئازىيە روسىيىدە تېخى چوڭراق بىر خەلق پارتىيىسى① بولۇپ شەكىللەن-گىنى يوق. لېكىن، روسىيىنىڭ ھازىرقى ئەمەلىي ئەھۋالىدىن پۈتۈن-لەي خەۋەرسىز كىشىلا، مۇشۇنداق بىر پارتىيە تەركىۋىنىڭ مەۋجۇت-لۇغىدىن ئىبارەت پاكىتتىن گۇمانلىنىدۇ. بىز (ئۇلۇغ روسىيە ئىنقى-لاۋى ئوڭۇشلۇق ئېلىپ بېرىلىۋاتقان ئەھۋال ئاستىدا) سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى تەشكىللىگەن پرولېتارىياتقىلا ئەمەس، بەلكى بىز بىلەن يانمۇ-يان ماڭالايدىغان بۇ ئۇششاق بۇرژۇئازىيى-گىمۇ رەھبەرلىك قىلماقچىمىز.

ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ قارارى ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ ئاڭسىز ھالدا پادىشاپەرەس لىبېرال بۇرژۇئازىيە سەۋىيىسىگە **چۈشۈپ قالغانلى-غىنى** كۆرسىتىدۇ. پارتىيە قۇرۇلتىيىنىڭ قارارى بولسا، قۇرۇلتاينىڭ كۈرەش قىلالايدىغان ئەمما دەللاللىق قىلمايدىغان ئىنقىلاۋىي دېمو-كراتىيىچىلەرنى ئاڭلىق ھالدا قۇرۇلتاي سەۋىيىسىگە **كۆتۈرىدىغان-لىغىنى** كۆرسىتىدۇ.

بۇنداقلار دېخانلارنىڭ ئىچىدە ھەممىدىن كۆپ. چوڭ-چوڭ ئىجتىمائىي گۇرۇھلارنى سىياسىي يۈزلىنىشلىرى بويىچە ئايرىغاندا، ئىنقىلاۋىي-جۇمھۇرىيەتچى دېموكراتىيىچىلەرنى دېخانلار ئاممىسى بىلەن تەڭلەشتۈرسەك، ئانچە چوڭ خاتالىق بولمايدۇ، ئەلۋەتتە.

① "سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار پارتىيىسى"نى بۇنداق بىر پارتىيىنىڭ بىخى دېگەندىن كۆرە، زىيالىيلارنىڭ تېررورلۇق گۇرۇھى دېگەن تۈزۈك، گەرچە بۇ گۇرۇھ شۇغۇللانغان پائالىيەتلەرنىڭ ئوبيېكتىپ ئەھمىيىتى دەل شۇ ئىنقىلاۋىي-جۇمھۇرىيەتچى بۇرژۇئازىيىنىڭ ۋەزىپىلىرىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشتا بولسىمۇ.

ئىشچىلار سىنىپىنى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى بىلەن قانداق چەكلىمىلەر ۋە ئۇز ئۆزىدىن مەلۇملۇق بولغان شەرتلەر ئاساسىدا تەشكىلەشتۈرگەن بولساق، ئۇلارنىمۇ خۇددى شۇ ئاساستا تەشكىلەشتۈردىمىز. ئىككىنچى تۈرلۈك قىلىپ ئېيتقاندا، بىز خۇلاسىمىزنى مۇنداق بايان قىلساقمۇ بولىدۇ: ۋەكىللەر يىغىنى ئىنقىلاپ دەۋرىدە ئوتتۇرىغا قويغان **پۈتۈن مەملىكەت خاراكتېرلىق**① **سىياسى** شوئارلار ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ ئاڭسىز هالدا **پومېششىكلار ئاممىسىنىڭ سەۋىيىسىگە چۈشۈپ قالغانلىقىنى** كۆرسىتىدۇ. پارتىيە قۇرۇلتىيى ئوتتۇرىغا قويغان پۈتۈن مەملىكەت خاراكتېرلىق سىياسى شوئارلار بولسا، قۇرۇلتاينىڭ **دېھقانلار ئاممىسىنى ئىنقىلاۋىي سەۋىيىگە كۆتۈرىدىغانلىقىنى** كۆرسىتىدۇ. ئەگەر كىمدە-كىم بىزنىڭ شۇنداق خۇلاسە چىقارغىنىمىز ئۈچۈن بىزنى ئاجايىپ-غارايىپ پىكىرلەرنى بايان قىلىشقا ئامراق دەپ ئەيىپلەيدىكەن، بىز سەن مۇنۇ پىكىرنى رەت قىلىپ كۆر دەپ شەرت قويىمىز: ئەگەر بىزدە ئىنقىلاپنى ئاخىرغىچە ئېلىپ بارىدىغان كۈچ-قۇۋۋەت بولماي قالسا، ئەگەر ئىنقىلاپ ئازاتچىلارچە "ئۇزۇل-كېسىل غەلىبە" بىلەن يەنى چار پادىشا چاقىرغان، پەقەت چاخچاق ئۈستىدىلا ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشى دەپ ئاتاشقا بولىدىغان ۋەكىللەر يىغىنى بىلەنلا **ئاخىرلاشسا**، ئۇ هالدا بۇ، **پومېششىكلار بىلەن چوڭ بۇرژۇئازىيىدىن ئىبارەت** تەركىپ ئۈستۈنلۈكنى ئىگىلىگەن بىر ئىنقىلاپ بولىدۇ. ئەكسىچە، ئەگەر ھەقىقى ئۇلۇغ ئىنقىلاپنى جەزمەن باشتىن كەچۈرىدىغان بولساق، ئەگەر تارىخ بۇ قېتىم "چۈشۈك"كە يول قويمىسا، ئەگەر بىزدە ئىنقىلاپنى تا ئاخىرغىچە ئېلىپ بارىدىغان، ئازاتچىلار بىلەن

---

① ئايرىم قارار بىلەن ئىزاھلانغان ۋە دېھقانلارغىلا ئالاقىدار بولغان شوئارلار توغرىسىدا گەپ قىلماي تۇرايلى.

يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ نەزىرىدىكىدەك ئەمەس، ھەقىقى ئۇزۇل-كېسىل غەلىبىگە ئېلىپ بارىدىغان كۈچ-قۇۋۋەت بولسا، ئۇ ھالدا بۇ، دېخانلار بىلەن پرولېتارىياتتىن ئىبارەت تەركىپ ئۇستۇنلۈكنى ئىگىلىگەن بىر ئىنقىلاپ بولىدۇ.

ئېھتىمال، بەزىلەر بىزنىڭ ئىنقىلاپتا دېخانلار بىلەن پرولېتارىيات تەركىۋى ئۇستۇنلۈكنى ئىگىلەيدىغانلىغى توغرىسىدىكى پەرىزىمىزنى نوۋەتتىكى ئىنقىلاپنىڭ بۇرژۇئا خاراكتېرىدىكى ئىنقىلاپ ئىكەنلىگىگە ئىشەنمىگەنلىك دەپ ھېساپلىشار. مۇبادا بۇ ئۇقۇم «ئۇچقۇن» گېزىتىدىكىدەك كەلسە-كەلمەس ئىشلىتىلىۋەرسە، بۇنداق گۇماننىڭ تۇغۇلۇشى ئېھتىمالغا ناھايىتى يېقىن. شۇڭا، بۇ مەسىلىنى تەھلىل قىلىپ ئۆتۈش ئەسلا ئارتۇقچە ئىش ئەمەس.

6

## شاللاق بۇرژۇئازىيىگە قارشى كۈرەشتە پرولېتارىياتنىڭ ئامالسىز قېلىش خەۋپى قەيەردىن كېلىدۇ؟

ماركسىزىمچىلار روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ بۇرژۇئا خاراكتېرىدىكى ئىنقىلاپ ئىكەنلىگىگە مۇتلەق ئىشىنىدۇ. بۇ نېمە دېگەنلىك؟ بۇ شۇنداق دېگەنلىككى، روسىيە ئۈچۈن مۇقەررەر بولۇپ قالغان سىياسى تۈزۈم جەھەتتىكى دېموكراتىك ئىسلاھات بىلەن ئىجتىمائى-ئىقتىسادى جەھەتتىكى ئىسلاھاتنىڭ ئۆزىنى ئېلىپ ئېيتساق، بۇ ئىسلاھاتلار كاپىتالىزىمنى پاچاقلاپ تاشلاش، بۇرژۇئازىيىنىڭ ھوكۇمرانلىغىنى پاچاقلاپ تاشلاش ئۇياقتا تۇرسۇن، ئەكسىچە، كاپىتالىزىمنىڭ كەڭ ۋە چاپسان تەرەققى قىلىشى ئۈچۈن يەنى ئاسىياچە ئەمەس، ياۋروپاچە تەرەققى قىلىشى ئۈچۈن بىرىنچى قېتىم ھەقىقى تۇردە

زىمىن ھازىرلاپ بېرىدۇ، بۇرژۇئازىيىدىن ئىبارەت بۇ سىنىپنىڭ ھوكۇمرانلىغىنى بىرىنچى قېتىم مۇمكىنچىلىككە ئايلاندۇرىدۇ. سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار بۇ ئىدىيىنى چۈشىنەلمەيدۇ، چۈنكى ئۇلار تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ۋە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىيات قانۇنىيىتىنى قىلچە بىلمەيدۇ، ئۇلار دېخانلار قوزغىلىڭى پۈتۈنلەي مۇۋەپپەقىيەت قازانغان تەقدىردىمۇ، ھەتتىۋا يەر دېخانلارنىڭ مەنپە-ئەتى ئۈچۈن ۋە دېخانلارنىڭ ئارزۇسى بويىچە يېڭىۋاشتىن تەقسىم قىلىنغان تەقدىردىمۇ ("يەرنى تەڭ تەقسىم قىلىش" ياكى مۇشۇنىڭغا ئوخشاپ كېتىدىغان باشقا ئۇسۇللار بىلەن) كاپىتالىزىمنى ئەسلا يوقاتالمايدىغانلىغىنى، ئەكسىچە، كاپىتالىزىمنىڭ تەرەققى قىلىشىغا تۈرتكە بولىدىغانلىغىنى، دېخانلارنىڭ ئۆزىدىكى سىنىپىي بۆلۈنۈشنى تېزلىتىدىغانلىغىنى كورەلمەيدۇ. سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار بۇ ھەقىقەتنى چۈشەنمىگەنلىكى ئۈچۈن ئاڭسىز ئۇششاق بۇرژۇئا مۇتەپەككۇرلىرى بولۇپ قالىدۇ. بۇ ھەقىقەتتە چىڭ تۇرۇش، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئۈچۈن نەزىرىيە جەھەتتىلا ئەمەس، سىياسى ئەمىلىيەت جەھەتتىمۇ ئىنتايىن زور ئەھمىيەتكە ئىگە، چۈنكى بۇنىڭدىن، پۇرولېتارىيات پارتىيىسى نوۋەتتىكى "ئومۇمى دېموكراتىك" ھەر-كەتتە تولۇق سىنىپىي مۇستەقىللىغىنى ساقلىشى كېرەك، دىگەن خۇلاسە كېلىپ چىقىدۇ.

لېكىن بۇنىڭدىن، **دېموكراتىك** ئىنقىلاپ (ئۆزىنىڭ ئىجتىمائى-ئىقتىسادىي مەزمۇنىدىن ئېيتقاندا بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى)نىڭ پۇرولېتارى-يات ئۈچۈن **زور** مەنپەئەتى يوق، دىگەن خۇلاسىنى چىقىرىشقا ئەسلا بولمايدۇ. بۇنىڭدىن، دېموكراتىك ئىنقىلاپنىڭ يا ئاساسەن چوڭ كاپىتالىستلار، مالىيە زومىگەرلىرى ۋە "ئوقۇمۇشلۇق" پومېش-شىكلارغا پايدىلىق بولغان شەكىلدە، يا دېخانلار ۋە ئىشچىلارغا پاي-دىلىق بولغان شەكىلدە ئەمەلگە ئاشىدىغان ئىككى خىل ئىمكانىيەت-

نىڭ بولۇشى مۇمكىن ئەمەس، دېگەن خۇلاسە ئەسلا چىقمايدۇ.

يېڭى ئىسكراچىلارنىڭ بۇرژۇئا ئىنقىلابى دېگەن بۇ ئۇقۇمنىڭ مەزمۇنى ۋە ئەھمىيىتىگە بولغان چۈشەنچىسى تۈپتىن خاتا. ئۇلارنىڭ مۇلاھىزىلىرىدىن، بۇرژۇئا ئىنقىلابى پەقەت بۇرژۇئازىيىگە ئۈچۈن پايدىلىق نەتىجىلەرنىلا بېرىدىغان ئىنقىلاپ، دېگەن قاراش ھەمىشە مانا مەن دەپ كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ. بۇنىڭدىن ئارتۇق خاتا قاراش يوق. بۇرژۇئا ئىنقىلابى بۇرژۇئازىيە دائىرىسىدىن يەنى كاپىتالىس-تىك ئىجتىمائىي-ئىقتىسادىي تۈزۈم دائىرىسىدىن چىقىپ كەتمەي-دىغان ئىنقىلاپ. بۇرژۇئا ئىنقىلابى كاپىتالىزم تەرەققىياتىنىڭ ئېھتىياجىنى ئىپادىلەيدۇ، ئۇ كاپىتالىزم ئاساسلىرىنى يوقىتىش ئۇياقتا تۇرسۇن، ئەكسىچە، بۇنداق ئاساسنى كېڭەيتىدۇ ھەمدە چوڭ-قۇرلاشتۇرىدۇ. شۇڭا، بۇ ئىنقىلاپ يالغۇز ئىشچىلار سىنىپىنىڭ مەنپەئەتىنىلا ئەمەس، بەلكى پۈتۈن بۇرژۇئازىيىنىڭ مەنپەئەتىنىمۇ ۋەكىللىك قىلىدۇ. كاپىتالىزم شارائىتىدا بۇرژۇئازىيىنىڭ ئىشچىلار سىنىپى ئۈستىدىن ھوكۇمرانلىق قىلىشى مۇقەررەر ئىكەن، بەس، بۇرژۇئا ئىنقىلابىنى پرولېتارىياتنىڭ مەنپەئەتىگە ۋەكىللىك قىلىدۇ دېگەندىن كۆرە، بۇرژۇئازىيىنىڭ مەنپەئەتىگە ۋەكىللىك قىلىدۇ دېگەن تۈزۈكرەك دەپ ئېيتىشقا پۈتۈنلەي ھەقلىقمىز. ئەمما، بۇرژۇئا ئىنقىلابى پرولېتارىياتنىڭ مەنپەئەتىگە قىلچىمۇ ۋەكىللىك قىلمايدۇ دەپ قاراش ئۇتتۇپ كەتكەن بىمەنىلىك بولىدۇ. بۇنداق بىمەنە پىكىر، ئاخىرقى ھېساپتا، يە بۇرژۇئا ئىنقىلابى پرولېتارىيات-نىڭ مەنپەئەتىگە زىت كېلىدۇ، شۇڭا بىزگە بۇرژۇئا سىياسى ئەركىن-لىكى كېرەك ئەمەس، دەپ قارايدىغان كونا نارودنىكلىق نەزەرىيى-سى، يە پرولېتارىيات بۇرژۇئازىيە سىياسىتىگە، بۇرژۇئا ئىنقىلابىغا، بۇرژۇئا پارلامېنتىغا ھەرگىز قاتناشماسلىقى لازىم، دەپ ھېساپلايدى-غان ھوكۇمەتسىزلىك ئىدىيىسى بولۇپ چىقىدۇ. نەزەرىيە جەھەتتىن

ئېيتقاندا، بۇنداق پىكىرلەر ماركسىزمنىڭ تاۋار ئىشلەپچىقىرىشى ئاساسىدا كاپىتالىزىم مۇقەررەر يوسۇندا تەرەققى قىلىدۇ، دېگەن بۇ ئەقەللى قائىدىسىنى ئۇنتۇغانلىق. ماركسىزم بىزگە، تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنى ئاساس قىلىغان ھەممە مەدىنى كاپىتالىستىك دولەتلەر بىلەن ئالماشتۇرۇش مۇناسىۋىتى بولغان جەمىيەتنىڭ ئۆزىمۇ، تەرەققى قىلىپ مەلۇم باسقۇچقا كەلگەندە، سوزسىز كاپىتالىزىم يولىغا ماڭىدۇ، دەپ تەلىم بېرىدۇ. نارودنىكلار بىلەن ھوكۇمەتسىزلەر روسىيە كاپىتالىزىم تەرەققىياتىدىن خالى بولۇشى مۇمكىن، كاپىتالىزىم ئاساسىدا ۋە دائىرىسى ئىچىدە سىنىپى كۈرەش ئېلىپ بېرىش يولى بىلەن ئەمەس، بەلكى باشقا يول بىلەن بۇ كاپىتالىزىمدىن چىقىپ كېتىشى ياكى ھالقىپ ئۆتۈشى مۇمكىن، دېيىشىدۇ. ماركسىزىم بۇ خىل مەنىسىز جۆيلۈشلەرنى قەتئى رەت قىلىدۇ.

ماركسىزمنىڭ بۇ قائىدىلىرىنىڭ ھەممىسى، ئومۇمەن ئېيتقاندىمۇ ياكى مەخسۇس روسىيە ئۈچۈنمۇ، ئىنتايىن تەپسىلى ئىسپاتلانغان ھەممە قايتا-قايتا چۈشەندۈرۈلگەن ئىدى. بۇ قائىدىلەرگە ئاساسەن شۇنداق خۇلاسىنى چىقىرىش كېرەككى، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ چىقىش يولىنى كاپىتالىزىمنى تەرەققى قىلدۇرۇشتىن باشقا ھەرقانداق جەھەتتىن ئىزلەش خام خىيالدا بولۇش **ئەكسىيەتچىلىك** بولىدۇ. روسىيەدەك مەملىكەتلەردە، ئىشچىلار سىنىپى كاپىتالىزىمدىن كورە، كاپىتالىزىمنىڭ يېتەرلىك دەرىجىدە تەرەققى قىلمىغىنىدىن تولاراق ئازاپ چېكىۋاتىدۇ. شۇڭا ئىشچىلار سىنىپى كاپىتالىزىمنىڭ ئەڭ كەڭ، ئەڭ ئەركىن، ئەڭ چاپسان تەرەققى قىلىشىدىن **مۇتلەق مەنپەئەتدار**. كاپىتالىزىمنىڭ كەڭ تۈردە، ئەركىن، چاپسان تەرەققى قىلىشىغا توسقۇنلۇق قىلىدىغان بارلىق كونا تۈزۈم قالدۇقلىرىنى يوقىتىش ئىشچىلار سىنىپى ئۈچۈن مۇتلەق **پايدىلىق**. بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى دەل كونا تۈزۈمنىڭ قالدۇغىنى يەنى يانچىلىقنىڭ قالدۇغىنى

ئەڭ قەتئىيلىك بىلەن سۈپۈرۈپ تاشلايدىغان (بۇ قالدۇقلار قاتارىغا يالغۇز مۇستەبىتلىكلا ئەمەس، بەلكى پادىشالىق تۈزۈممۇ كىرىدۇ)، كاپىتالىزىمنىڭ ئەڭ كەڭ، ئەڭ ئەركىن ۋە ئەڭ چاپسان تەرەققى قىلىشىنى ئەڭ تولۇق كاپالەتكە ئىگە قىلىدىغان ئىنقىلاپ.

شۇنىڭ ئۈچۈن، **بۇرژۇئا** ئىنقىلاۋى **پرولېتارىيات ئۈچۈن تولىمۇ پايدىلىق.** بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى پرولېتارىياتنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن **مۇتلەق** زورۇر. بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى قانچىكى تولۇق، قانچىكى قەتئىي، قانچىكى ئۈزۈل-كېسىل ئېلىپ بېرىلىدىكەن، پرولېتارىياتنىڭ بۇرژۇئازىيىگە قارشى سوتسيالىزىم يولىدىكى كۈرىشىمۇ شۇنچە كاپالەتكە ئىگە بولىدۇ. بۇ خۇلاسە ئىلمىي سوتسيالىزىمدىن قىلچىمۇ ساۋادى بولمىغان كىشىلەرگىلا بىر يېڭى ياكى غەلىتە، بىمەنە خۇلاسە بولۇپ تۇيۇلۇشى مۇمكىن. بۇ خۇلاسىگە ئاساسەن مۇنداق قائىدىنىمۇ چىقىرىدىشىمىزغا توغرا كېلىدۇ: **مەلۇم مەنىدە**، بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى بۇرژۇئازىيىدىن كۆرە، پرولېتارىياتقا **بەكرەك پايدىلىق**. بۇ قائىدە دەل مۇنداق بىر مەنىدە شۈبھىسىز: پرولېتارىياتقا قارشى تۇرۇشتا كونا تۈزۈمنىڭ بەزىبىر قالدۇقلىرىغا، مەسىلەن، پادىشالىق تۈزۈمگە، دائىمىي ئارمىيىگە ۋە باشقىلارغا تايىنىش بۇرژۇئازىيە ئۈچۈن پايدىلىق. بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىنىڭ كونا تۈزۈمنىڭ بارلىق قالدۇقلىرىنى بەكمۇ قەتئىيەتلىك بىلەن سۈپۈرۈپ تاشلىماسلىقى، ئەكسىچە، ئۇنىڭ بەزىلىرىنى قالدۇرۇپ قويۇشى يەنى بۇ ئىنقىلاپنىڭ ئانچە ئۈزۈل-كېسىل بولماسلىقى، ئاخىرغىچە ئېلىپ بېرىلماسلىقى، قەتئىي ۋە رەھىمسىز بولماسلىقى بۇرژۇئازىيە ئۈچۈن پايدىلىق. بۇ پىكىرنى سوتسيال دېموكراتلار كۆپ ھاللاردا باشقىچىراق سۆزلەر بىلەن ئىپادىلەپ، بۇرژۇئازىيە ئۆزىگە ئۆزى ئاسىلىق قىلىدۇ، بۇرژۇئازىيە ئەركىنلىك ئىشلىرىغا ساتقىنلىق قىلىدۇ، بۇرژۇئازىيە ئۈزۈل-كېسىل بولغان دېموكراتىزىمنى يولىغا قويالمايدۇ دەيدۇ. بۇرژۇئا دېموكراتىك

خاراكتېردىكى تۇرلۇك زورۇر ئىسلاھاتلارنىڭ ئاستىراق، پەيدىن-پەي، ئېھتىياتلىق ۋە قەتئىيەتسىزلىك بىلەن ئېلىپ بېرىلىشى يەنى ئىنقىلاۋىي ئۇسۇل بىلەن ئەمەس، بەلكى ئىسلاھاتچىلىق ئۇسۇل بىلەن ئېلىپ بېرىلىشى؛ بۇ ئىسلاھاتلارنىڭ يانچىلىقنىڭ "تەۋەرۇك" مۇئەسسەسەلىرى (مەسىلەن، پادىشالىق تۇزۇم)گە قارىتا مۇمكىن قەدەر ئېھتىياتلىقراق ئېلىپ بېرىلىشى؛ بۇ ئىسلاھاتلارنىڭ ئاددى پۇقرالارنىڭ يەنى دېخانلارنىڭ، بولۇپمۇ ئىشچىلارنىڭ ئىنقىلاۋىي تەشەببۇسكارلىغىنى، پائالىيەتچانلىغىنى ۋە غەيرىتىنى مۇمكىن قەدەر ئازراق جارى قىلدۇرۇشى بۇرژۇئازىيە ئۇچۇن تېخىمۇ پايدىلىق، چۇنكى بۇنداق بولمىغاندا، ئىشچىلارنىڭ، فرانسۇزلار ئېيتقىنىدەك، "مىلتىقنى ئوڭ مۇرىسىدىن سول مۇرىسىگە يوتكىشى" تېخىمۇ ئاسان بولىدۇ يەنى بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى بېرىدىغان قورال بىلەن، بۇ ئىنقىلاپ بېرىدىغان ئەركىنلىك بىلەن، يانچىلىق تازىلانغان زېمىندا بارلىققا كېلىدىغان دېموكراتىك مۇئەسسەسەلەر بىلەن بۇرژۇئازىيىنىڭ ئۆزىگە قارشى تۇرۇشى تېخىمۇ ئاسان بولىدۇ.

ئەكسىچە، بۇرژۇئا دېموكراتىك خاراكتېردىكى تۇرلۇك زورۇر ئىسلاھاتلارنىڭ ئىسلاھاتچىلىق يول بىلەن ئەمەس، بەلكى دەل ئىنقىلاۋىي يول بىلەن ئەمەلگە ئېشىشى ئىشچىلار سىنىپى ئۇچۇن تېخىمۇ پايدىلىق بولىدۇ، چۇنكى ئىسلاھاتچىلىق يول — ۋاقىتنى سوزىدىغان، ئىلگىرىلىمەيدىغان، خەلقنىڭ ئورگانىزمىدىكى چىرىگەن ئەزالارنىڭ ئۆلۇش جەريانىنىڭ ئاستىلىغى سەۋەپلىك ھېساپسىز ئازاپلارنى ئېلىپ كېلىدىغان بىر يول. بۇ ئەزالارنىڭ چىرىشىدىن پۇرولېتارىيات بىلەن دېخانلار ھەممىدىن ئاۋال ۋە ھەممىدىن قاتتىق ئازاپ تارتىدۇ. ئىنقىلاۋىي يول — پۇرولېتارىيات ئازاپىنى ئەڭ ئاز تار- تىدىغان، تېز ئوپېراتسىيە قىلىدىغان يول، چىرىگەن ئەزانى جورتىلا

كېسىپ تاشلايدىغان يول، پادىشالىق تۈزۈمگە ۋە بۇ تۈزۈمگە مۇناسىپ بولغان تۈرلۈك يىرگىنىشلىك، ئىپلاس، چىرىپ ئەبجىغى چىققان ۋە سېسىق بۇسى ھاۋانى بۇزىدىغان مۇئەسسەسەلەرگە ئەڭ ئاز يول قويىدىغان ۋە ئۇلارنى ئايىمايدىغان يول.

دەل شۇنداق بولغاچقا، بۇرژۇئا لىبېراللىرىمىزنىڭ مەتبۇئاتى ئىنقىلاۋىي يولنىڭ مۇمكىنچىلىككە ئايلىنىشىدىن زارلىنىدۇ، ئىنقىلاپتىن قورقىدۇ، چار پادىشانى ئىنقىلاپ بولىدۇ دەپ چوچۇتىدۇ، ئىنقىلاپتىن ساقلىنىشنىڭ غېمىنى قىلىدۇ، ئىسلاھاتچىلىق يولىغا ئاساس سېلىش ئۈچۈن ئۇششاق-چۈششەك ئىسلاھاتلارنى ئېلىپ بېرىشنى قۇللارچە باش ئېگىپ تىلەيدۇ، ئۇلارنىڭ مۇنداق قىلىشلىرى پەقەت مەتبۇئات تەكشۈرۈش تۈزۈمىدىن ئەندىشە قىلغانلىقى، ھوكۇمەت دائىرىلىرىدىن قورققانلىقى ئۈچۈنلا ئەمەس. «روسىيە خەۋەرلىرى»، «ۋەتەن ئوغلى» گېزىتى، «بىزنىڭ تۇرمۇشىمىز» گېزىتى، «بىزنىڭ دەۋرىمىز» گېزىتى دىگەن گېزىتلەرلا ئەمەس، بەلكى قانۇنسىز بولغان ئەمما تەكشۈرۈلمەيدىغان «ئازاتلىق»[231] ژورنىلىمۇ شۇ مەيداندا تۇرۇۋاتىدۇ. بۇرژۇئازىيىنىڭ كاپىتالىزىم جەمىيىتىدىكى سىنىپىي ئورنى ئۇنى دېموكراتىك ئىنقىلاپتا شاللاقلىق قىلىدىغان قىلىپ قويىدۇ. پرولېتارىياتنىڭ سىنىپىي ئورنى بولسا پرولېتارىياتنى مۇقەررەر ھالدا ئىزچىل-كېسكىن دېموكراتىزىمچىغا ئايلاندۇرىدۇ. بۇرژۇئازىيە پرولېتارىياتنى مۇقەررەر كۈچەيتىدىغان دېموكراتىك تەرەققىياتتىن قورقۇپ ھامان ئارقىسىغا قارايدۇ. پرولېتارىيات پەقەت كىشەندىنلا ئايرىلىدۇ، ئەمما ئۇ دېموكراتىك تۈزۈمنىڭ ياردىمى بىلەن پۈتۈن دۇنياغا ئىگە بولىدۇ. شۇڭا، بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىدىكى دېموكراتىك ئىسلاھاتلار قانچە ئىزچىل-كېسكىن بولسا، بۇ ئىنقىلاپنىڭ پەقەت بۇرژۇئازىيىگىلا پايدىلىق بولغان دائىرە بىلەن چەكلىنىشى شۇنچە ئاز بولىدۇ. بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى قانچە

ئۆزۈل ـ كېسىل بولسا، پرولېتارىيات بىلەن دېھقانلارنىڭ دېموكراتىك ئىنقىلاپتا مەنپەئەتكە ئېرىشىشى شۇنچە كاپالەتكە ئىگە بولىدۇ.

ماركسىزم پرولېتارلارغا بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىدىن ئۆزىنى چەتكە ئالماسلىقنى، بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىغا بىپەرۋالىق بىلەن قارىماسلىقنى، ئىنقىلاپتىكى رەھبەرلىك ھوقۇقىنى بۇرژۇئازىيىگە ئۆتكۈزۈپ بەرمەسلىكنى، ئەكسىچە، بۇ ئىنقىلاپقا ئەڭ زور تىرىشچانلىقلار بىلەن قاتنىشىشنى، ئەلتوكۇس پرولېتارىيات دېموكراتىزمى ئۈچۈن، ئىنقىلاپنى ئاخىرغىچە ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن ئەڭ قەتئىيلىك بىلەن كۆرەش قىلىشنى ئۆگىتىدۇ. بىز روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ بۇرژۇئا دېموكراتىك دائىرىسىدىن سەكرەپ چىقىپ كېتەلمەيمىز، ئەمما بىز بۇ دائىرىنى زور دەرىجىدە كېڭەيتەلەيمىز، بىز بۇ دائىرىدە پرولېتارىياتنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن، پرولېتارىياتنىڭ نۆۋەتتىكى ئېھتىياجلىرى ئۈچۈن، پرولېتارىياتنىڭ كۈچىنى كېلەچەكتىكى تولۇق غەلىبىگە تەييارلاشنىڭ شەرت ـ شارائىتلىرىنى ھازىرلاش ئۈچۈن كۆرەش قىلالايمىز ۋە كۆرەش قىلىشىمىز لازىم. بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرى ھەر خىل ـ ھەر ياڭزا بولىدۇ. يۇقۇرى پالاتانى ھىمايە قىلىدىغان، ئومۇمى سايلامنى يولغا قويۇشنى "تىلەيدىغان"، ئەينى ۋاقىتتا يېرىم ـ ياتا ئاساسى قانۇن توغرىسىدا چار ھۆكۈمىتى بىلەن يەڭ ئىچىدە مۇرەسسەلىشىپ ئولجا بولۇشىدىغان پادىشاپەرەس يەرلىك ئاپتونومىيىچى زاتلار بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرى ھىساپلىنىدۇ. پومىشچىكلار ۋە ئەمەلدارلارغا قوراللىق قارشى تۇرىدىغان، "باللارچە جۇمھۇرىيەتچىلىك كەيپىياتى" بىلەن "چار پادىشانى ھەيدىۋېتىش"نى① تەكلىپ قىلىدىغان دېھقانلارمۇ بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرى ھىساپلىنىدۇ.

① «ئازاتلىق» ژورنىلىنىڭ 71 ـ سان، 337 ـ بېتىدىكى 2 ـ ئىزاھقا قارالسۇن.

بۇرژۇئا دېموكراتىك تۈزۈم ھەر خىل ـ ھەر ياڭزا بولىدۇ: گېرمانىيىدىكىدەك بۇرژۇئا دېموكراتىك تۈزۈم بولىدۇ، ئەنگلىيىدىكىدەك بۇرژۇئا دېموكراتىك تۈزۈممۇ بولىدۇ؛ ئاۋسترىيىدىكىدەك بۇرژۇئا دېموكراتىك تۈزۈم بولىدۇ، ئامېرىكىدىكىدەك ياكى شۋېتسارىيىدىكىدەك بۇرژۇئا دېموكراتىك تۈزۈممۇ بولىدۇ. ئەگەر بىر ماركسىزىمچى دېموكراتىك ئىنقىلاپ دەۋرىدە دېموكراتىزىمنىڭ تۈرلۈك دەرىجىدىكى پەرقلىرىنى، دېموكراتىزىمنىڭ تۈرلۈك شەكىللىرىنىڭ خاراكتىر جەھەتتىكى پەرقلىرىنى كۆرمەستىن، "ئۇستاتلىق ئىشلەتىش" بىلەنلا بولۇپ، قانداقتۇ بۇ بەربىر "بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى"، بەربىر "بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى"نىڭ مېۋىسى، دەيدىغان بولسا، بۇنداق ماركسىزىمچى قالتىس ماركسىزىمچى بولىدۇ ـ دە.

بىزدىكى يېڭى ئۇچقۇنچىلار خۇددى ئەنە شۇنداق يىراقنى كۆرەلمەسلىكى بىلەن ماختانچاقلىق قىلىدىغان ئاقىللار. ئۇلار شاللاق بۇرژۇئا دېموكراتىزىمى بىلەن ئىزچىل پرولېتارىيات دېموكراتىزىمنى پەرق ئېتىش ئۇياقتا تۇرسۇن، جۇمھۇرىيەتچى-ئىنقىلاپچى بۇرژۇئازىيىنىڭ دېموكراتىيىسى بىلەن پادىشاپەرەس لىبېرال بۇرژۇئازىيىنىڭ دېموكراتىيىسىنى پەرق ئېتىشكە ماھىر بولۇش كېرەك بولغان چاغدا ۋە جايدا، پەقەت ئىنقىلاپنىڭ بۇرژۇئا خاراكتېرى ئۈستىدە گەپ سېتىش بىلەنلا چەكلىنىدۇ. گەپ ھازىرقى ئىنقىلاپتا **دېموكراتىزىملىق رەھبەرلىك** بولۇشى زۆرۈرلۈگى، ستروۋې ئەپەندى قاتارلىقلارنىڭ ساتقىنلىق شوئارلىرىدىن پەرقلەندۈرۈش ئۈچۈن **ئىلغار، دېموكراتىك** شوئارلارنى تەكىتلەش زۆرۈرلۈگى، پومىششىك ۋە زاۋۇت ئىگىلىرىنىڭ لىبېرالىزىمچە دەللاللىق ھەركىتىدىن پەرقلەندۈرۈش ئۈچۈن پرولېتارىيات بىلەن دېخانلارنىڭ ھەقىقى ئىنقىلاۋى كۈرەشلىرىنىڭ ھازىرقى ۋەزىپىلىرىنى بىۋاستە ۋە ئېنىق كۆرسىتىپ بېرىش زۆرۈرلۈگى ئۈستىدە بېرىۋاتقان

چاغدا. ئۇلار ھەقىقەتەنمۇ "غىلاپ بەندىلىرى"[232] گە ئايلىنىپ قالىدۇ-دە، "قارىمۇ-قارشى سىنىپلارنىڭ ئۆزئارا كۈرەش قىلىش جەريانى" توغرىسىدا تەرىپنى تۈرۈپ سوزلەش بىلەنلا قانائەتلىنىدۇ. ھازىر، مەسىلىنىڭ ماھىيىتى يەنى مەسىلىنىڭ سىز ئەپەندىلەر بايقىۋالالمىغان ماھىيىتى: ئىلىمىزنىڭ ئىنقىلاۋى ھەقىقەتەن ئۇلۇغ غەلىبە بىلەن ئاياقلىشامدۇ ياكى ھېچنىمىگە ئەرزىمەيدىغان مۇرەسسەلىشىپ ئۇلجا بولۇشۇۋېلىش بىلەنلا ئاياقلىشامدۇ؛ بۇ ئىنقىلاپ پۈرولېتارىيات ۋە دېخانلارنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتۇرىسىغىچە بارامدۇ ياكى لىبېرالىزىمچى شىپوۋچە قەغەز يۈزىدىكى ئاساسىي قانۇن بىلەنلا "ھالىدىن كېتىپ قالامدۇ" دېگەندىن ئىبارەت!

مۇنداقلا قارىغاندا، بىزنىڭ بۇ مەسىلىنى ئوتتۇرىغا قويۇشىمىز مۇھاكىمە قىلىدىغان تېمىدىن پۈتۈنلەي چەتلەپ كەتكەندەك بولۇپ تۇيۇلۇشى مۇمكىن. لېكىن مۇنداقلا قارىغاندا، شۇنداق تۇيۇلۇشى مۇمكىن. ئەمەلىيەتتە، روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3-قۇرۇلتىيىنىڭ سوتسىيال دېموكراتىزىملىق تاكتىكىسى بىلەن يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ ۋەكىللەر يىغىنىدا بەلگىلەنگەن تاكتىكا ئوتتۇرىسىدىكى ھازىر ئىنتايىن ئېنىق ئاشكارا بولۇپ قالغان پىرىنسىپال ئىختىلاپلارنىڭ مەنبەسى دەل ئاشۇ مەسىلىدىن ئىبارەت. ھازىر، ئىشچىلار پارتىيىسى ئۈچۈن تېخىمۇ مۇرەككەپ، تېخىمۇ مۇھىم ۋە مىسلىسىز دەرىجىدە جىددىي بولغان مەسىلىنى يەنى ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ ئىنقىلاپ دەۋرىدىكى تاكتىكىسى مەسىلىسىنى ھەل قىلىۋاتقان چاغدا يېڭى ئۇچقۇنچىلار ئىقتىساتۋازلىقنىڭ خاتالىقلىرىنى يەنە تىرىلدۈردى، نەتىجىدە ئارقىغا ئىككى قەدەم ئەمەس، بەلكى ئۈچ قەدەم چېكىنىپ كەتتى. دەل شۇنداق بولغانلىقى ئۈچۈن، يۇقۇرىدا قويۇلغان مەسىلىنى ئىنتايىن ئىنچىكىلىك بىلەن تەھلىل قىلىپ ئوتتۇشىمىز كېرەك.

يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ قارارىنىڭ بىر كوچۇرۇۋالغان قىسمىدا، بۇرژۇئازىيە سىياستىنىڭ ئىزچىلسىزلىغىغا قارشى كۈرەشتە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئامالسىز قېلىش خەۋپى بار، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىگە قوشۇلۇپ كېتىش خەۋپى بار، دەپ كورسىتىلگەن. بۇنداق خەۋپنىڭ پەيدا بولۇشىدىن قورقۇش ئىدىيىسى يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ ھەممە تېپىك ئەسەرلىرىگە سىڭدۇرۇلگەن، بۇ ئىدىيە پارتىيىمىزنىڭ بولۇنۇشىدە ئىپادىلەنگەن پۇتۇن پىرىنسىپال مەۋقەنىڭ ھەقىقىي تۇگۇنى بولۇپ كەلدى (بۇ بولۇنۇشتىكى يولسىز جاڭجال قىلىش ئامىللىرى ئىقتىسادىۋازلىققا بۇرۇلۇپ كېتىش ئامىللىرىغا پۇتۇنلەي ئورۇن بوشاتقان ۋاقتىدىن باشلاپ). بىز بۇنداق خەۋپنىڭ ھەقىقەتەن بارلىغىنى، بەلكى دەل ھازىرقى پەيتتە، روسسىيە ئىنقىلاۋى قاينام تاشقىنلىق بىلەن ئەۋج ئېلىۋاتقان بىر پەيتتە، بۇنداق خەۋپنىڭ تولىمۇ ئېغىر ئىكەنلىگىنى قىلچە يوشۇرماستىن ئېتىراپ قىلىمىز. بىز ھەممىمىز يەنى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ نەزىرىيىچىلىرى ياكى سىياسى مۇھاكىمىچىلىرى — مەن ئوزەمنى سىياسى مۇھاكىمىچى دەپ ئاتاشنى خالايمەن — قىلچە كېچىكتۇرۇپ بولمايدىغان ئىنتايىن زور بىر ۋەزىپىنى يەنى بۇنداق خەۋپنىڭ ئەمىلىيەتتە **قايسى تەرەپتىن** تۇغۇلىدىغانلىغىنى ئايدىڭلاشتۇرۇش ۋەزىپىسىنى ئۇستىمىزگە ئالغانمىز. چۈنكى بىزدىكى ئىختىلاپلارنىڭ مەنبەسى بۇنداق خەۋپنىڭ بار ياكى يوقلۇغى ئۇستىدىكى تالاش-تارتىشتا ئەمەس، بەلكى، بۇنداق خەۋپنىڭ قايسى تەرەپتىن تۇغۇلىدىغانلىغى ئۇستىدىكى تالاش-تارتىشتا، بۇنداق خەۋپ "ئاز سانلىقلار"نىڭ قۇيرۇقچىلىغى دەپ ئاتىلىدىغان نەرسىدىن تۇغۇلامدۇ ياكى "كوپ سانلىقلار"نىڭ ئىنقىلاپچىلىغى دەپ ئاتىلىدىغان نەرسىدىن تۇغۇلامدۇ، دىگەن تالاش-تارتىشتا.

تەتۈر چۈشىنىپ قىلىش ۋە ئۇقۇشۇلماسلىقتىن ساقلىنىش ئۈچۈن، ئەڭ ئاۋال شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتىمىزكى، بىز ئېيتىۋاتقان خەۋپ سۇبيېكتىپ جەھەتتە ئەمەس، بەلكى ئوبيېكتىپ جەھەتتە؛ سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ كۆرەشتە قوللانغان شەكلىدىكى مەۋقەسى جەھەتتە ئەمەس، بەلكى ھازىرقى پۈتكۈل ئىنقىلاۋىي كۆرەشنىڭ ماددى نەتىجىسى جەھەتتە. گەپ بىر قىسىم سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىگە قوشۇلۇپ كېتىشنى خالاش-خالىماسلىقىدا ئەمەس، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ قوشۇلۇپ كېتىدىغانلىقىنى چۈشەنگەن-چۈشەنمىگەنلىكىدە ئەمەس، — بىزنىڭ ئېيتىۋاتقىنىمىز ھەرگىز بۇ مەسىلە ئەمەس. بىز بىرەر سوتسىيال دېموكراتتا بۇنداق ئارزۇ بار دېگەنگە چۈمپۈتمەيمىز، يەنە كېلىپ گەپ ھەرگىز ئارزۇدا ئەمەس. گەپ بىر قىسىم سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ پۈتكۈل ئىنقىلاپ جەريانىدا شەكىل جەھەتتىن ئۆز مۇستەقىللىقى، ئالاھىدىلىكى ۋە بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىگە بېقىنماي ئۆز ئالدىغا تۇرۇش ئورنىنى ساقلاپ قالالىشى ياكى قالالماسلىقىدىمۇ ئەمەس. ئۇلار بۇنداق "مۇستەقىللىق"نى جاكالاپلا قالماستىن، بەلكى شەكىلدە بۇنداق "مۇستەقىللىق"نى ساقلاپمۇ قالالايدۇ، لېكىن **ئاقىۋەتتە** ئۇلار بۇرژۇئازىيىنىڭ شاللاقلىقىغا قارشى كۆرەشتە **يەنىلا** ئامالسىز قېلىشى **مۇمكىن**. ئىنقىلاپنىڭ سىياسى جەھەتتىكى ئەڭ ئاخىرقى نەتىجىسى مۇنداق بولۇشى مۇمكىن: گەرچە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى شەكلىدىكى "مۇستەقىللىقى"نى، تەشكىلىي جەھەتتىكى ئالاھىدىلىكىنى يەنى پارتىيىنىڭ تولۇق ئالاھىدىلىكىنى ساقلاپ قالالىغىنى بىلەن، ئەمەلىيەتتە ئۇ مۇستەقىل بولالماي قېلىشى، ۋەقەلەرنىڭ بېرىشىغا ئۆزىنىڭ پرولېتارىياتچە مۇستەقىللىق تامغىسىنى بېسىپ قويۇشقا قادىر بولالماسلىقى مۇمكىن، بەلكى ئۇ شۇنچىلىك ئاجىز بولۇپ قېلىشى مۇمكىنكى، نەتىجىدە، ئومۇمەن قىلىپ ئېيتقاندا، ئاخىرقى

ھىساپتا، ئۇنىڭ بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىگە "قوشۇلۇپ كېتىشى" ئاخىر، بەربىر تارىخىي پاكىت بولۇپ قېلىشى مۇمكىن.

ھەقىقىي خەۋپ ئەنە شۇنىڭدا. ئەمدى بىز بۇ خەۋپنىڭ قايسى تەرەپتىن كېلىدىغانلىقىنى كۆرۈپ ئۆتەيلى: بۇ خەۋپ، بىز ئويلىغاندەك سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتى ۋەكىللىگىدىكى ئوڭچىلىقىدىن كېلەمدۇ ياكى يېڭى ئۇچقۇنچىلار ئويلىغاندەك سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ "كوپ سانلىقلار"، «ئالغا» گېزىتى ۋاھاكازالار ۋەكىللىگىدىكى سولچىللىقىدىن كېلەمدۇ.

يۇقۇرىدا كورسىتىپ ئۆتكىنىمىزدەك، بۇ مەسىلىنىڭ يېشىلىشى تۈرلۈك ئىجتىمائى كۈچلەرنىڭ رولىنىڭ ئوبيېكتىپ جەھەتتە بىر بىرىگە قانداق ماسلىشىشىغا باغلىق. بۇ كۈچلەرنىڭ خاراكتېرى، نەزىرىيە جەھەتتە، ماركسىزىمچىلارنىڭ روسىينىڭ ھازىرقى رىيال تۇرمۇشىنى تەھلىل قىلىشى بىلەن ئېنىقلىنىپ بولغان، ۋاھالەنكى، ھازىر، ئەمەلىيەت جەھەتتە، ھەرقايسى گۇرۇھ ۋە ھەرقايسى سىنىپلارنىڭ ئىنقىلاپ داۋامىدىكى ئاشكارا ھەركەتلىرى بىلەن ئېنىقلىنىۋاتىدۇ. ماركسىزىمچىلارنىڭ دەۋرىمىزدىن خېلى بۇرۇنلا قىلغان ھەممە نەزىرىيىۋى تەھلىللىرى ۋە ئىنقىلاپنىڭ تەرەققىيات جەريانى ئۈستىدىكى ھەممە ئەمەلىي كۆزىتىشلىرى بىزگە ئوبيېكتىپ شارائىت نۇقتىسىنەزىرىدىن قارىغاندا روسىيە ئىنقىلاۋىدا ئىككى خىل جەريان ۋە ئىككى خىل ئاقىۋەت بولۇشى مۇمكىنلىگىنى كورسىتىپ بېرىدۇ. روسىينىڭ ئىقتىسادىي تۈزۈمى بىلەن سىياسى تۈزۈمىنىڭ بۇرژۇئا دېموكراتىيىسى يونۇلۇشى بويىچە ئىسلاھ قىلىنىشى مۇقەررەر ۋە شۇنداق بولماي قالمايدۇ. دۇنيادا بۇنداق ئىسلاھاتنى توساپ قالالايدىغان ھېچقانداق كۈچ يوق. لېكىن، بۇنداق ئىسلاھاتنى ئەمەلگە ئاشۇرىدىغان تۈرلۈك كۈچلەرنىڭ ئوينايدىغان رولىنىڭ بىر بىرىگە ماسلىشىشىدىن بۇنداق

ئىسلاھاتىنىڭ ئىككى خىل نەتىجىسى ياكى ئىككى خىل شەكلى ھاسىل بولۇشى مۇمكىن. ئىككىسىنىڭ بىرى بولىدۇ: (1) ئىش يا "ئىنقىلاپىنىڭ چارىزىم ئۈستىدىن ئۇزۇل-كېسىل غەلىبە قىلىشى" بىلەن پۈتىدۇ؛ (2) يا ئۇزۇل-كېسىل غەلىبە قىلىشقا كۈچ يېتىشمەي قالىدۇ-دە، ئىش چار ھوكۇمىتى بىلەن بۇرژۇئازىيە ئىچىدىكى ئەڭ "شاللاق"، ئەڭ "شەخسى مەنپەئەتپەرەس" ئۇنسۇرلارنىڭ مۇرەسسەلىشىپ ئۇلجا بولۇشۇۋېلىشى بىلەن ئاياقلىشىدۇ. بىھساپ تەپسىلاتلارنى ۋە ماسلىشىش ئەھۋالىنى ھېچكىممۇ ئالدىنالا كورەلمەيدۇ؛ لېكىن ئومۇمەن قىلىپ ئېيتقاندا، ئاقىۋەت ھامان يۇقۇرقى ئىككى خىلنىڭ بىرى بولماي قالمايدۇ.

ئەمدى بۇ ئىككى خىل ئاقىۋەتنى تەكشۇرۇپ چىقايلى، ئالدى بىلەن بۇ ئىككى خىل ئاقىۋەتنى ئىجتىمائى ئەھمىيىتى جەھەتتىن، ئاندىن كېيىن سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ بىرىنچى خىل ئاقىۋەتتىكى ۋە ئىككىنچى خىل ئاقىۋەتتىكى ئەھۋالى (سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ "قوشۇلۇپ كېتىشى" ياكى "ئامالسىز قېلىشى") جەھەتتىن تەكشۇرۇپ چىقايلى.

"ئىنقىلاپىنىڭ چارىزىم ئۈستىدىن قىلىدىغان ئۇزۇل-كېسىل غەلىبىسى" دىگەن نىمە؟ بىز يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ بۇ ئۇقۇمنى ئىشلەتكەندە ھەتتا ئۇنىڭ توغرىدىن-توغرا سىياسى مەنىسىنىمۇ چۈشەنمىگەنلىكىنى كورۇپ ئوتتۇق. بۇ ئۇقۇمنىڭ سىنىپىي مەزمۇنىنى بولسا ئۇلار تېخىمۇ چۈشەنمەيدۇ. بىز ماركسىزىمچىلار ھەرگىز ھازىرقى نۇرغۇن ئىنقىلاۋىي دېموكراتىزىمچىلارغا ئوخشاش (مەسىلەن، گاپوندەكلەرگە ئوخشاش) "ئىنقىلاپ" ياكى "ئۇلۇغ روسىيە ئىنقىلاۋى" دىگەنگە ئوخشاش **ئىبارىلەرگە** مەھلىيا بولۇپ قالماسلىقىمىز كېرەك. بىز زادى قايسى ھەقىقى ئىجتىمائى كۈچلەرنىڭ "چارىزىم"غا قارشى تۇرىدىغانلىقىنى (بۇ پۈتۈنلەي ھەقىقى ۋە ھەم-

مە ئادەم ئۈچۈن پۈتۈنلەي ئېنىق بىر خىل كۆچ) ھەمدە چارىزىم ئۈستىدىن "ئۈزۈل - كېسىل غەلىبە" قىلالايدىغانلىقىنى ئېنىق بىلىۋې- لىشىمىز كېرەك. چوڭ بۇرژۇئازىيە، پومېششىكلار، زاۋۇت ئىگىلىرى ۋە ئازاتچىلارنىڭ ئارقىسىدىن ماڭىدىغان "جەمىيەت ئەرباپلىرى" ھەرگىز بۇنداق كۆچ بولالمايدۇ. بىزگە مەلۇمكى، ئۇلارنىڭ ھەتتا ئۈزۈل- كېسىل غەلىبە قىلغۇسىمۇ يوق. بىزگە مەلۇمكى، ئۇلارنىڭ سىنىپىي ئورنى ئۇلارنىڭ چارىزىم بىلەن قەتئىي كۈرەش قىلالمايدىغانلىقىنى بەلگىلىگەن: ئۇلار خۇسۇسىي مال - مۈلۈك، كاپىتال، يەر قاتارلىق تولىمۇ ئېغىر كىشەنلەر بىلەن كىشەنلەنگەنلىكى ئۈچۈن قەتئىي كۈرەش قىلالمايدۇ. ئۇلار چارىزىم ۋە ئۇنىڭ ساقچى - بيۇروكراتلىرى ھەم ھەربىي كۈچلىرى ئارقىلىق پرولېتارىياتقا ۋە دېھقانلارغا قارشى تۇرۇشقا ئىنتايىن مۇھتاج بولغاچقا، ئۇلارنىڭ چارىزىمنى يوق قىلىشقا پۈتۈن كۈچى بىلەن ئىنتىلىشى مۇمكىن ئەمەس. ياق، ئەگەر بىز يېزا بىلەن شەھەر ئۇششاق بۇرژۇئازىيىسىنى (بولارمۇ "خەلق") پرولېتارىيات بىلەن دېھقانلارغا قوشۇپ ھېسابلىغان ھالدا ئاساسىي، زور كۈچلەرنىلا ئالىدىغان بولساق، پەقەت **خەلق** يەنى پرولېتارىيات بىلەن دېھقانلارلا "چارىزىم ئۈستىدىن ئۈزۈل - كېسىل غەلىبە" قىلالايدىغان كۈچ بولالايدۇ. "ئىنقىلابنىڭ چارىزىم ئۈستىدىن قىلىدىغان ئۈزۈل - كېسىل غەلىبىسى" دېگەن **پرولېتارىيات بىلەن دېھقانلارنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتورىسىنى** ئەمەلگە ئاشۇرۇشتىن ئىبارەت. «ئالغا» گېزىتى ئاللىبۇرۇنلا كۆرسىتىپ ئۆتكەن بۇ خۇلاسىدىن بىزنىڭ يېڭى ئۇچقۇنچىلىرىمىز ھەرقانچە قىلغان بىلەنمۇ ئۆزىنى چەتكە ئالالمايدۇ. باشقا ھەرقانداق كۈچ چارىزىم ئۈستىدىن ئۈزۈل - كېسىل غەلىبە قىلالمايدۇ.

بۇنداق غەلىبە دىكتاتورىنىڭ دەل ئۆزى، يەنى ئۇ مەلۇم "قانۇنىي"، "تىنچ يول" بىلەن قولغان ئورگانلارغا ئەمەس، بەلكى

مۇقەررەر يوسۇندا ھەربىر كۆچكە، قورالـلانغان ئامىغا، قوزغىلاڭغا تايىنىدۇ. بۇ پەقەت دىكتاتۇرا بولىدۇ، چۈنكى پۇرولېتارىيات بىلەن دېخانلار ئۈچۈن جىددىي زورۇر ۋە مۇتلەق زورۇر بولغان ئىسلاھاتنىڭ ئەمەلگە ئاشۇرۇلۇشى چوقۇم پومېششىكلارنىڭ، چوڭ بۇرژۇئازلارنىڭ ۋە چارىزىمنىڭ جان-جەھلى بىلەن قارشىلىق كۆرسىتىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. دىكتاتۇرا بولمىسا، بۇنداق قارشىلىقنى بېسىپ چۈشۈرۈش مۇمكىن ئەمەس، ئەكسىلئىنقىلاۋىي ئۇرۇنۇشلارنى يېڭىش مۇمكىن ئەمەس. بىراق، بۇ سوتسىيالىستىك دىكتاتۇرا ئەمەس، بەلكى دېموكراتىك دىكتاتۇرا بولىدۇ، ئەلۋەتتە. ئۇ (ئىنقىلاپنىڭ تەرەققىياتى داۋامىدىكى بىر قاتار ئوتتۇرا باسقۇچلاردىن ئۆتمىگىچە) كاپىتالىزمنىڭ ئاساسىغا تېگەلمەيدۇ. ئۇ ئېشىپ كەتسە، يەرلەرنى دېخانلارنىڭ مەنپەئەتى ھىمايىسىغا تەلتۆكۈس قايتىدىن تەقسىم قىلىش چارىلىرىنىلا يولغا قويالايدۇ، جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىگىچە بولغان تەلتۆكۈس ۋە تولۇق دېموكراتىزىمنىلا يولغا قويالايدۇ، بارلىق ئاسىياچە، قۇللۇق خاراكتېردىكى ئالامەتلەرنى يالغۇز يېزا ھاياتىدىنلا ئەمەس، بەلكى زاۋۇت ھاياتىدىنمۇ تۈپ يىلتىزىدىن قومۇرۇپ تاشلاپ، ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش ئەھۋالىنى ئەستايىدىل ياخشىلاش ۋە تۇرمۇش سەۋىيىسىنى يۇقىرى كۆتۈرۈشنىڭ ئاساسىنى سېلىپ بېرەلەيدۇ، ئاخىردا، last but not least①، ئىنقىلاپ يالقۇنىنى ياۋروپاغىچە تۇتاشتۇرالايدۇ. بۇنداق غەلىبە ئېلىمىزدىكى بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىنى ھەرگىز سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپقا ئايلاندۇرالمايدۇ؛ دېموكراتىك ئىنقىلاپ بۇرژۇئازىيىنىڭ ئىجتىمائىي-ئىقتىسادىي مۇناسىۋەتلىرىنىڭ دائىرىسىدىن بىۋاسىتە چىقىپ كېتەلمەيدۇ؛ لېكىن

---

① مۇھىملىقى جەھەتتىن ئاخىردا ئەمەس، تەرتىۋى جەھەتتىن ئاخىردا.

بۇنداق غەلىبە روسسىيەنىڭمۇ ۋە پۈتۈن دۇنيانىڭمۇ كەلگۈسىدىكى تەرەققىياتى ئۈچۈن ئىنتايىن زور ئەھمىيەتكە ئىگە بولىدۇ. روسسىيەدە باشلانغان ئىنقىلاپنىڭ بۇ ئۇزۇل-كېسىل غەلىبىسىدىن باشقا ھېچقانداق نەرسە پۈتۈن دۇنيا پرولېتارىياتىنىڭ ئىنقىلاۋىي جاسارىتىنى شۇنچىلىك دەرىجىگە كوتىرەلمەيدۇ، پۈتۈن دۇنيا پرولېتارىياتىنى تولۇق غەلىبىگە ئېلىپ بارىدىغان يولنى شۇ قەدەر قىسقارتالمايدۇ.

بۇ غەلىبىنىڭ قانچىلىك مۇمكىن بولىدىغانلىغى باشقا بىر مەسىلە. بىز بۇنىڭغا ھەرگىز قارىغۇلارچە ئۈمىتۋارلىق بىلەن مۇئامىلە قىلمايمىز، بىز بۇ ۋەزىپىنىڭ غايەت مۇشكۇللۇگىنى ھەرگىز ئېسىمىزدىن چىقارمايمىز، لېكىن بىز كۈرەشكە ئاتلانغىنىمىزدا غەلىبە قىلىشقا ئىنتىلىشىمىز، بۇنداق غەلىبىگە بارىدىغان ھەقىقى يولنى كورسىتىپ بېرىشكە ماھىر بولۇشىمىز كېرەك. بۇنداق غەلىبىگە ئېلىپ بارىدىغان يۈزلىنىش سوزسىز مەۋجۇت. دۇرۇس، بىزنىڭ سوتسيال دېموكراتلار پارتىيەمىزنىڭ پرولېتارىيات ئاممىسىغا بولغان تەسىرى تولىمۇ يېتەرسىز؛ دېخانلار ئاممىسىغا بولغان ئىنقىلاۋىي تەسىرى بەكمۇ ئاز؛ پرولېتارىيات بولۇپمۇ دېخانلار ئىنتايىن تارقاق، ئىنتايىن ئارقىدا، ئىنتايىن نادان. لېكىن ئىنقىلاپ كىشىلەرنى چاپسان ئىتتىپاقلاشتۇرالايدۇ، كىشىلەرنىڭ كوزىنى چاپسان ئاچىدۇ. ئىنقىلاپنىڭ تەرەققىيات يولىدىكى ھەر بىر قەدىمى ئاممىنى ئويغۇتالايدۇ ھەمدە ئاممىنى ئىنقىلاۋىي پروگراما تەرەپكە، جۈملىدىن ئاممىنىڭ ھەقىقى جانىجان مەنپەئەتىگە ئۇزۇل-كېسىل ۋە تامامەن ۋەكىللىك قىلىدىغان بىردىن-بىر پروگراما تەرەپكە ئاجايىپ زور كۈچ بىلەن تارتىدۇ.

مېخانىكا قانۇنى بىزگە تەسىر ئەكس تەسىرگە تەڭ دەپ ئۈگىتىدۇ. تارىختا، ئىنقىلاپنىڭ بۇزۇش كۈچىنىڭ قانداق بولۇشىمۇ ئەركىنلىككە ئىنتىلىشنىڭ باستۇرۇلۇشى قانچىلىك قاتتىق ۋە ئۇزاق بولغانلىغىغا، ۋاقتى ئوتۈپ كەتكەن "ئۈستقۇرۇلما" بىلەن ھازىرقى

زامانىنىڭ يېڭى كۈچلىرى ئۆتتۈرىسىدىكى زىددىيەتنىڭ قانچىلىك چوڭقۇر بولغانلىقىغا خېلى زور دەرىجىدە باغلىق بولۇپ كەلدى. خەلقارا سىياسى ۋەزىيەتمۇ نۇرغۇن جەھەتلەردە روسىيە ئىنقىلاۋىغا تازا پايدىلىق بولۇۋاتىدۇ. ئىشچىلار ۋە دېھقانلارنىڭ قوزغىلىڭى پارتلىدى، بۇ قوزغىلاڭلار تارقاق، ئىستىخىيىلىك، ئاجىز، لېكىن ئۇ قەتئى كۈرەش قىلالايدىغان ۋە ئۇزۇل-كېسىل غەلىبە قىلالايدىغان كۈچلەرنىڭ بار ئىكەنلىكىنى سوزسىز ۋە شەرتسىز ئىسپاتلىدى.

ئەگەر بۇ كۈچلەر يەتمەي قالسا، ئۇ هالدا، چار هوكۈمىتى هازىر بۇلىگىن ئەپەندىلەر بىلەن سترۇۋې ئەپەندىلەر ئىككى تەرەپتىن تەييارلاۋاتقان مۇرەسسەلىشىپ ئۇلجا بولۇشۇۋېلىشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا ئۇلگۇرىدۇ. ئۇنداقتا، ئىش قەغەز يۈزىدىكى چالا-پۇچۇق ئاساسى قانۇن بىلەن تۈگەيدۇ، هەتتا، يامان ئەھۋالىنىڭ يامىنىدا، ئاساسى قانۇن توغرىسىدىكى هەجۋى تەسۋىر بىلەن تۈگەيدۇ. بۇمۇ "بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى" بولىدۇ، لېكىن بۇ، چۈشۈكتەك، ۋاقتى-قەرەلىدىن بۇرۇن تۇغۇلغان، تولۇق يېتىلمىگەن كەم ئەقىل بالىدەك بولۇپ قالىدۇ، خالاس. سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى هېچقانداق خام خىيالغا بېرىلمەيدۇ، ئۇ بۇرژۇئازىيىنىڭ ئاينىپ كېتىش تەبىئىتىنى بىلىدۇ، ئەڭ قاراڭغۇ-زۇلمەتلىك كۈنلەردىمۇ يەنى "شىپوۋچە" بۇرژۇئا ئاساسى قانۇنچىلىقى ئەۋج ئالغان كۈنلەردىمۇ روھسىزلانمايدۇ، ئۆزىنىڭ پۈرولېتارىياتقا سىنىپى تەربىيە بېرىش جەھەتتە قەيسەرلىك، سەۋرچانلىق ۋە قەتئىيەتلىك بىلەن ئىشلەيدىغان خىزمەتلىرىنىمۇ تاشلاپ قويمايدۇ. بۇنداق ئاقىۋەت 19-ئەسىردە ياۋروپادا يۈز بەرگەن دېموكراتىك ئىنقىلاپلارنىڭ هەممىسىدە دېگۈدەك كورۇلگەن ئاقىۋەتلەرگە ئازدۇر-كوپتۇر ئوخشاپ كېتىدۇ، ئۇ كەمگە بارغاندا، پارتىيىمىزنىڭ تەرەققىياتى قىيىن، مۇشكۇل، ئۇزاق يول بىلەن، لېكىن بىزگە تونۇشلۇق بولغان ۋە ئالدىنقىلار مېڭىپ تۇزلەپ قويغان

يول بىلەن بارىدۇ.

ئەمدى مۇنداق سوئال تۇغۇلىدۇ: مۇمكىن بولغان بۇ ئىككى خىل ئاقىۋەتنىڭ قايسىسىدا سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسى شاللاق، شەخسى مەنپەئەتپەرەس بۇرژۇئازىيىگە قارشى كۈرەشتە ھەقىقەتەن ئامالسىز قالىدۇ. بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىگە ھەقىقەتەن "قوشۇلۇپ كېتىدۇ" ياكى ئاساسەن قوشۇلۇپ كېتىدۇ؟

بۇ سوئال ئېنىق قىلىپ قويۇلىدىغانلا بولسا، ئۇنىڭغا دەرھال جاۋاپ بېرىش تەس ئەمەس.

ئەگەر بۇرژۇئازىيە چار ھوكۇمىتى بىلەن مۇرەسسەلىشىپ ئولجا بولۇشۇۋېلىش ۋاستىسى ئارقىلىق روسىيە ئىنقىلاۋىنى بەربات قىلىشقا راستلا مۇۋەپپەق بولىدىكەن، ئۇ چاغدا، سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسى شاللاق بۇرژۇئازىيىگە قارشى كۈرەشتە ھەقىقەتەن ئامالسىز قالىدۇ، ئۇ چاغدا، سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسى بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىگە "قوشۇلۇپ كېتىدۇ"، بۇ شۇنداق دىگەنلىك بولىدۇكى، پرولېتارىيات ئىنقىلاپقا ئۆزىنىڭ روشەن تامغىسىنى باسالمايدۇ، چارىزىمغا پرولېتارىياتچە ئۇسۇل بىلەن ياكى ماركس ئۆز ۋاقتىدا ئېيتقان "پېقىرلارچە ئۇسۇل بىلەن" تاقابىل تۇرالمايدۇ.

ئەگەر ئىنقىلاپ ئۈزۈل-كېسىل غەلىبە قىلالىسا، ئۇ چاغدا، بىز چارىزىمغا ياكوبىنلارچە ئۇسۇل بىلەن، باشقىچە سۆز بىلەن ئېيتساق، پېقىرلارچە ئۇسۇل بىلەن تاقابىل تۇرالايمىز. ماركس 1848-يىلى مەشھۇر «يېڭى رېين» گېزىتىدە مۇنداق دەپ يازغان ئىدى: "پۈتۈن فرانسۇز تېررورلۇغى پېقىرلارنىڭ بۇرژۇئازىيىنىڭ دۈشمەنلىرىنى، يەنى مۇستەبىتلىكنى، فېوداللىقنى ۋە مېشچانلىقنى يوقىتىش ئۇسۇلىدىن باشقا نەرسە ئەمەس ئىدى." («ماركسنىڭ ئەدىبىي مىراسلىرى» 'Marx' Nachlass' مېرىڭ نەشرى، 3-توم، 211-بەتكە قاراڭلار)[233]

دېموكراتىك ئىنقىلاپ دەۋرىدە روسىيە سوتسيال دېموكراتلار

پارتىيىسىدىكى ئىشچىلارنى "ياكوبىنىزىم" دېگەن بۇ قورقۇنچلۇق سۆز بىلەن قورقۇتماقچى بولغان كىشىلەر ماركسنىڭ مۇشۇ سۆزىنىڭ مەنىسىنى ئويلاپ بېقىشقانمىكىن؟

ھازىرقى زامان روسىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى ژىروندىچىلار يەنى يېڭى ئۇچقۇنچىلار ئازاتچىلار بىلەن ئىچقويۇن-تاشقويۇن بولۇپ كەتكىنى يوق، لېكىن ئەمەلىيەتتە ئۆز شوئارىنىڭ خاراكتېرى ئېتىبارى بىلەن ئۇلار ئازاتچىلارنىڭ قۇيرۇغى بولۇپ قالدى. ئازاتچىلار يەنى لىبېرال بۇرژۇئازىيىنىڭ ۋەكىللىرى بولسا، مۇستەبىتلىككە يۇمشاق، ئىسلاھاتچىلىق يولى بىلەن: يول قويغۇدەك يەر بولسىلا يول قويۇش، ئاقسۆڭەكلەرنى ۋە ساراي ئەھلىنى رەنجىتمەسلىك، ئېھتىياتچان بولۇپ، ھازىرقى مەۋجۇت تۈزۈمنى قىلچە بۇزماسلىق يولى بىلەن؛ خوش مۇئامىلە، ئىززەت-ئىكرام بىلەن، تۆرىلەرچە ئاق پەلەي (خۇددى پېترۇنكېۋىچ ئەپەندى قانخور نىكولاي "خەلق ۋەكىللىرى" (؟)نى قوبۇل قىلغاندا جاللاتنىڭ قولىدىن ئېلىپ كىيىۋالغان پەلەيگە ئوخشاش پەلەي، «پرولېتارلار» گېزىتىنىڭ 5-سانىغا قاراڭسۇن)[234] كىيىپ تاقابىل تۇرماقچى بولىدۇ.

ھازىرقى زامان سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى ياكوبىنىچىلار يەنى بولشېۋىكلەر، ئالغىچىلار، قۇرۇلتاي تەرەپدارلىرى ياكى پرولېتارچىلار، — بىلمىدىم، يەنە قانداق نام بىلەن ئاتاشقا بولىدىكىن، — ئۆزلىرىنىڭ شوئارى ئارقىلىق ئىنقىلاۋىي-جۇمھۇرىيەتچى ئۇششاق بۇرژۇئازىيىنى بولۇپمۇ دېھقانلارنى ئۆزىنىڭ سىنىپىي ئالاھىدىلىكىنى پۈتۈنلەي ساقلاۋاتقان پرولېتارىياتنىڭ تولۇق-كېسىل دېموكراتىزىمى سەۋىيىسىگە يەتكۈزمەكچى. ئۇلار خەلقنى يەنى پرولېتارىيات بىلەن دېھقانلارنى پادىشاھلىق تۈزۈمگە ۋە ئاقسۆڭەكلەرگە "پېقىرلارچە ئۇسۇل بىلەن" تاقابىل تۇرۇشقا، ئەركىنلىك دۈشمەنلىرىنى رەھىمسىزلىك بىلەن يوقىتىشقا، دۈشمەنلەرنىڭ قارشىلىقىنى

زورلۇق بىلەن باستۇرۇشقا، ياۋۇز يانچىلىقنىڭ، ئاسىياچە زوراۋانلىق-نىڭ ۋە ئىنسان ئۈچۈن ھاقارەتلىك بولغان سىياسەتنىڭ قالدۇقلىرىغا قىلچە يول قويماسلىققا ئۈندەيدۇ.

بۇ بىز چوقۇم 1793-يىلدىكى ياكوبىنچىلارنى تەقلىت قىلىپ، ئۇلارنىڭ نۇقتىسنەزىرى، پروگراممىسى، شوئارى ۋە ھەركەت ئۇسۇ-لىنى شۇ پېتىچە قوللىنىمىز دىگەنلىك ئەمەس، ئەلۋەتتە. ئەسلا ئۇنداق ئەمەس، بىزنىڭ پروگراممىمىز كونا پروگرامما ئەمەس، يېڭى پروگرامما، روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيە-سىنىڭ تۆۋەن پروگراممىسى. بىزنىڭ يېڭى شوئارىمىز بار: بۇ — پرولېتارىيات بىلەن دىخانلارنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتا-تورىسى، دىگەن شوئار. مۇبادا بىز ئىنقىلاپنىڭ ھەقىقى غەلىبىسىنى قولغا كەلتۈرسەك، بىزدە يەنە يېڭى ھەركەت ئۇسۇلى يەنى تولۇق سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا تىرىشىدىغان ئىشچىلار سىنىپى پارتىيىسىنىڭ خاراكتىرى ۋە مەقسىدىگە ئۇيغۇن كېلىدىغان ھەركەت ئۇسۇلى بولىدۇ. بىز بۇنداق ئوخشىتىش ئارقىلىق 18-ئەسىر-دىكى ئىلغار سىنىپ بولغان بۇرژۇئازىيىنىڭ ۋەكىللىرى ژىروندىچىلار ۋە ياكوبىنچىلار[148] دەپ ئىككىگە بولۇنگىنىدەك، 20-ئەسىردىكى ئىلغار سىنىپ بولغان پرولېتارىياتنىڭ ۋەكىللىرى يەنى سوتسىيال دېموكراتلارمۇ ئىككىگە (ئاغمىچىلار ۋە ئىنقىلاپچىلارغا) بولۇنگەنلىگىنىلا چۈشەندۈرمەكچىمىز.

پەقەت دېموكراتىك ئىنقىلاپ تولۇق غەلىبە قىلغان چاغدىلا، پرولېتارىيات شاللاق بۇرژۇئازىيىگە قارشى كۈرەشتە ئامالسىز قالماي-دۇ؛ پەقەت شۇ چاغدىلا پرولېتارىيات بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىگە "قوشۇلۇپ" كەتمەستىن، بەلكى پۈتكۈل ئىنقىلاپقا پرولېتارىياتنىڭ تامغىسىنى باسىدۇ، ياكى تېخىمۇ توغرىراق قىلىپ ئېيتساق، پرولې-تارىيات بىلەن دىخانلارنىڭ تامغىسىنى باسىدۇ.

قىسقىسى، شاللاق بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىگە قارشى كۈرەشتە ئامالسىز ھالغا چۈشۈپ قالماسلىق ئۈچۈن، پرولېتارىيات دېخانلارنى ئاڭلىق تۈردە ئىنقىلاپ قىلىدىغان دەرىجىگە كوتىرەلەيدىغان، ئۇلار-نىڭ ھۇجۇمىغا ئوتتۇشىگە رەھبەرلىك قىلالايدىغان، ئۇنىڭ بىلەن ئۇزۇل-كېسىل پرولېتارىيات دېموكراتىزمىنى مۇستەقىل ھالدا يۈرگۈزەلەيدىغان تولۇق ئاڭغا ۋە يېتەرلىك كۈچكە ئىگە بولۇشى لازىم.

شاللاق بۇرژۇئازىيىگە قارشى كۈرەشتە ئامالسىز قېلىش خەۋپى بار دېيىلگەن، يېڭى ئۇچقۇنچىلار ئىنتايىن ئورۇنسىز ھەل قىلغان مەسىلە ئەنە شۇنداق مەسىلە. بۇرژۇئازىيە مەڭگۈ شاللاق. بۇرژۇئازىيە دېموكراتىيىچىلىرى بەزى شەرتلەرنى ياكى ماددىلارنى ئورۇنلىسىلا خەلقنىڭ چىن دوستى ھېساپلىنىدۇ دەپ، بەزىبىر شەرتلەرنى ياكى ماددىلارنى① تۈزۈشكە ئۇرۇنۇشتىنمۇ ئارتۇق گودەكلىك ۋە بىھۇدە ئاۋارىچىلىق يوق. پەقەت پرولېتارىياتلا دېموكراتىيە ئۈچۈن ئۇزۇل-كېسىل كۈرەشكۈچى جەڭچى بولالايدۇ. پەقەت دېخانلار ئاممىسى پرولېتارىياتنىڭ ئىنقىلاۋىي كۈرىشىگە قاتناشقاندىلا، پرولې-تارىيات دېموكراتىيە ئۈچۈن كۈرەشكۈچى غالىپ جەڭچى بولالايدۇ. ئەگەر، پرولېتارىياتنىڭ بۇنىڭغا كۈچى يەتمىسە، بۇرژۇئازىيە دېمو-كراتىك ئىنقىلاپنىڭ رەھبىرى بولۇپ قالىدۇ ۋە بۇ ئىنقىلاپنى ئىزچىللىقى بولمىغان شەخسىي مەنپەئەتپەرەسلىك ئىنقىلاۋىغا ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ. بۇنداق خەۋپنىڭ ئالدىنى ئېلىشتا، پرولېتا-رىيات بىلەن دېخانلارنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتۇرىسىنى

① ستاروۋېر ئوزىنىڭ 3 - قۇرۇلتايى بىكار قىلىۋەتكەن قارارىدا[235] مۇشۇنداق قىلىشقا ئۇرۇنغان؛ ۋەكىللەر يىغىنىمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش نامۇۋاپىق قارارىدا مۇشۇنداق قىلىشقا ئۇرۇنغان.

يولغا قويۇشتىن باشقا چارە يوق.

بۇنىڭ بىلەن بىز مۇنداق بىر شەك-شۈبھىسىز خۇلاسىگە يەنى يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ تاكتىكىسى ئوبيېكتىپ جەھەتتە دەل **بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىنىڭ كەتمىنىنى چاپىدۇ** دېگەن خۇلاسىگە كېلىمىز. تەشكىلىي جەھەتتىكى تارقاقلىقنى تەشەببۇس قىلىپ، پارتىيە ئىچىدە ئومۇمىي خەلق ئاۋاز بېرىش تۈزۈمىنى، كېڭىشىش پىرىنسىپىنى يولغا قويۇشنى ياقلاش، پارتىيە مەتبۇئاتىنى پارتىيىدىن چەتلەشتۈرۈشكىچە ئېلىپ بېرىش؛ قوراللىق قوزغىلاڭ ۋەزىپىسىگە سەل قاراش؛ ئىنقىلاۋىي پرولېتارىياتنىڭ ئومۇمىي خەلققە قاراتقان سىياسىي شوئارلىرى بىلەن پادىشاپەرەس بۇرژۇئازىيىنىڭ شوئارلىرىنى ئارىلاشتۇرۇۋېتىش؛ "ئىنقىلاپنىڭ چارىزىم ئۈستىدىن قىلىدىغان ئۈزۈل-كېسىل غەلىبىسى" توغرىسىدىكى شەرتلەرنى بۇرمىلاش، — مۇشۇلارنىڭ ھەممىسى قوشۇلۇپ، ئىنقىلاپ دەۋرىدە دەل شۇنداق بىر قۇيرۇقچىلىق سىياسىتىنى ۋۇجۇتقا كەلتۈرىدۇكى، بۇ سىياسەت غەلىبىنى قولغا كەلتۈرۈشنىڭ بىردىن-بىر يولىنى كۆرسىتىپ بېرىش، خەلق ئىچىدىكى بارلىق ئىنقىلاۋىي-جۇمھۇرىيەتچى ئۇنسۇرلارنى پرولېتارىيات شوئارىغا جەلپ قىلىش ئورنىغا، ئەكسىچە، پرولېتارىياتنى يولدىن ئېزىقتۇرىدۇ، ئۇنىڭ قوشۇنىنى پارچىلايدۇ، ئۇنىڭ ئاڭ-پىكرىنى چىگىشلەشتۈرىدۇ، سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ تاكتىكىسىنى سۇندۇرىدۇ.

---

قارارنى تەھلىل قىلىشتىن چىقارغان بۇ خۇلاسىمىزنى دەلىللەش ئۈچۈن، بۇ مەسىلىنى باشقا جەھەتتىن تەكشۈرۈپ كورەيلى. ئالدى بىلەن، موڭرەك لېكىن گەپنىڭ ئۇچۇغىنى ئېيتىدىغان بىر مېنشېۋىك-نىڭ گرۇزىيە «سوتسيال دېموكراتلار» گېزىتىدە يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ تاكتىكىسىنى قانداق چۈشەندۈرگەنلىكىنى كورۈپ ئوتەيلى.

ئاندىن كېيىن، ئەمىلىيەتتە نوۋەتتىكى سىياسى شارائىتتا يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ شوئارلىرىدىن كىملەرنىڭ پايدىلىنىۋاتقانلىغىنى كورۇپ ئوتەيلى.

## 7

# "مۇتەئەسسىپلەرنى ھوكۇمەتنىڭ سىرتىغا قىبقىپ چىقىرىۋېتىش" تاكتىكىسى

مېنشېۋىكلەرنىڭ تىفلىس "كومىتېتى"نىڭ ئورگان گېزىتى («سوتسىيال دېموكراتلار» گېزىتىنىڭ 1 ـ سانى)دىكى بىز يۇقۇ- رىدا تىلغا ئېلىپ ئوتكەن ماقالا «مىللى ۋەكىللەر يىغىنى ۋە بىزنىڭ تاكتىكىمىز» دەپ ئاتىلىدۇ. مەزكۇر ماقالىنىڭ ئاپتورى بىزنىڭ پۇروگىراممىمىزنى تېخى پۇتۇنلەي ئۇنتۇپ قالمىغان، ئۇ جۇمھۇرىيەت شوئارىنى ئوتتۇرىغا قويغان، بىراق تاكتىكا مەسىلىسى ئۈستىدە توختالغاندا ئۇ مۇنداق دىگەن:

"بۇ مەقسەتكە ‹جۇمھۇرىيەت›كە يېتىش ئۇچۇن ئىككى يولىنى كورسىتىش مۇمكىن: بىرى، ھوكۇمەت چاقىرىدىغان مىللى ۋەكىللەر يىغىنىغا قىلچە پىسەنت قىلماي، قولىغا قورال ئېلىپ ھوكۇمەتنى يوقىتىش، ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت تەشكىللەش، ئاساسىي قانۇن چىقى- رىش كېڭىشىنى چاقىرىش؛ يەنە بىرى، مىللى ۋەكىللەر يىغىنىنى ئوز ھەركىتىمىزنىڭ مەركىزى دەپ جاكالاش، قولىغا قورال ئېلىپ ئۇنىڭ تەركىۋىگە ۋە پائالىيىتىگە تەسىر كورسىتىش ھەمدە زورلۇق بىلەن ئۇنى ئوزىنى ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشى دەپ جاكا- لاشقا قىستاش ياكى ئۇ ئارقىلىق ئاساسىي قانۇن چىقىش كېڭىشى چاقىرىش. بۇ ئىككى خىل تاكتىكا بىر بىرىگە زادى ئوخشىمايدۇ.

ئەمدى بىز زادى قايسى تاكتىكىنىڭ بىزگە پايدىلىق ئىكەنلىكىنى كۆرۈپ ئۆتىمىز.»

قاراڭلار، روسىيىدىكى يېڭى ئۇچقۇنچىلار بىز تەھلىل قىلىپ ئۆتكەن ھىلىقى قارار كېيىنرەك گەۋدىلەنگەن پىكىرنى مانا مۇشۇنداق بايان قىلغان. دىققەت قىلىڭلاركى، بۇ ماقالا سۇسىما ۋەقەسىدىن[236] بۇرۇن يېزىلغان، ئۇ چاغدا بۇلىگىن «لايىھىسى» تېخى زادىلا دۇنياغا كەلمىگەن. ئۇ چاغدا، ھەتتا لىبېراللارمۇ سەۋرى-تاقەت قىلىپ تۇرالمىغان ھەمدە قانۇنىي مەتبۇئاتتا ئۇزلىرىنىڭ ئىشەنمەيدىغانلىغىنى بىلدۇرگەن ئىدى، ئەمما سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى بۇ يېڭى ئۇچقۇنچىلار بولسا لىبېراللاردىنمۇ بەكرەك چۆمپۈتكەن. ئۇ، مىللى ۋەكىللەر يىغىنى «چاقىرىلىۋاتىدۇ» دەپ جاكالىغان ھەمدە چار پادىشاغا شۇنچە ئىشەنچ باغلىغانكى، تېخى ۋۇجۇتقا كەلمىگەن بۇ مىللى ۋەكىللەر يىغىنى (بەلكىم «دولەت دۇماسى» ياكى «قانۇن تۈزۈش مەسلىھەت يىغىنى»دۇ؟)نى ھەركىتىمىزنىڭ مەركىزى قىلىشنى تەشەببۇس قىلغان. ۋەكىللەر يىغىنىدا ماقۇللانغان ھىلىقى قارارنى تەييارلىغۇچىغا قارىغاندا گەپنى ئوچۇق، كېسىپ ئېيتىدىغان بۇ تىفلىسلىق ئىككى «تاكتىكا»نى (ئۇزى ئېنتايىن گودەكلەرچە بايان قىلغان تاكتىكىنى) بىر قاتارغا قويماستىن، بەلكى ئىككىنچى تاكتىكىنى «پايدىلىق» دەپ جاكالىغان. قۇلاق سېلىڭلار:

«بىرىنچى تاكتىكا. ھەممەيلەنگە مەلۇمكى، نوۋەتتىكى ئىنقىلاپ بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى، يەنى ئۇ ھازىرقى تۈزۈمنى پرولېتارىياتقىلا ئەمەس، بەلكى پۈتكۈل بۇرژۇئا جەمئىيىتىگىمۇ پايدىلىق قىلىپ ئۆزگەرتىشنى نىشان قىلغان. ھەممە سىنىپلار، ھەتتا كاپىتالىستلارنىڭ ئۆزىمۇ ھۆكۈمەتكە قارشى پوزىتسىيىدە تۇتماقتا. كۈرەش قىلىۋاتقان پرولېتارىيات بىلەن كۈرەش قىلىۋاتقان بۇرژۇئازىيە، مەلۇم مەنىدىن ئېيتقاندا، بىرلىكتە ماڭماقتا، مۇستەبىتلىككە تەرەپ-تەرەپتىن بىر-

لىكتە ھۇجۇم قىلماقتا. بۇ يەردە، ھوكۇمەت پۈتۈنلەي يىتىم قېلىپ جەمىيەتنىڭ خەيرىخاھلىغىدىن ئايرىلىدى. شۇڭا، ئۇنى يوقىتىش بەك ئاسان. پۈتكۈل روسىيە پرولېتارىياتىنىڭ ئاڭ سەۋىيىسى ۋە تەشكىللىنىش دەرىجىسى ئانچە يۇقۇرى ئەمەس، شۇ سەۋەپتىن ئىنقىلاپنى ئۇنىڭ بىر ئۆزى ۋۇجۇتقا چىقىرالمايدۇ. ئەگەر ئۇ مۇشۇنداق قىلالىسا، بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىنى ئەمەس، بەلكى پرولېتارىيات ئىنقىلاۋىنى (سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپنى) ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا كىرىشكەن بولاتتى. دېمەك، ھوكۇمەتنى ئۆزىگە ئىتتىپاقچى تاپالمايدىغان، ئوكتىچىلەرنى بولۇۋېتەلمەيدىغان، بۇرژۇئازىيىنى ئۆزىگە تارتىپ پرولېتارىياتنى يىتىم قالدۇرالمايدىغان قىلىپ قويۇش بىز ئۈچۈن پايدىلىق......"

قىسقىسى، چار ھوكۇمىتىنى بۇرژۇئازىيە بىلەن پرولېتارىياتنى بولۇۋېتەلمەيدىغان قىلىپ قويۇش پرولېتارىيات ئۈچۈن پايدىلىق ئىمىش! بۇ گرۇزىيە ئورگان گېزىتى «ئازاتلىق» دەپ ئاتىلىش ئورنىغا «سوتسىيال دېموكراتلار» دەپ ئاتىلىپ يېڭىلىشىپ قالغان بولمىسۇن، يەنە؟ قاراڭلار، بۇ-دېموكراتىك ئىنقىلاپ توغرىسىدىكى نەقەدەر تەڭداشسىز پەلسەپە-ھە! بۇ يەردە بىز بۇ بىچارە تىغلىشلىقنىڭ "بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى" دىگەن ئۇقۇمنىڭ قۇيرۇقچىلىق بىلەن ۋەز-نەسىھەتلەرچە چۈشەندۇرۇلۇشى ئارقىسىدا پۈتۈنلەي گاڭگىراپ قالغانلىغىنى ئوچۇق كورۇۋاتمايمىزمۇ، ئاخىر؟ ئۇ دېموكراتىك ئىنقىلاپتا پرولېتارىياتنىڭ يىتىم قېلىش ئېھتىمالى بارلىغى مەسىلىسىنى مۇھاكىمە قىلغان، بىراق، شۇنى ئۇنتۇغانكى......كىچىككىنە بىر ئىشنى ئۇنتۇغان......دېخانلارنى ئۇنتۇغان! پرولېتارىياتنىڭ مۇمكىن بولغان ئىتتىپاقچىلىرى ئىچىدىن ئۇ يەرلىك ئاپتونومىيە ئىدارىسىدىكى[71] پومىششىكلارنىلا بىلگەن ۋە ياقتۇرۇپ قالغان، دېخانلارنى بولسا بىلمىگەن. يەنە كېلىپ بۇ كاۋكازدا-دە! خوش، بىز يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ مۇلاھىزىسى ئىنقىلاۋىي دېخانلارنى

ئۆزىنىڭ ئىتتىپاقچىسى قىلىپ كۆرسىتىش ئورنىغا ئەكسىچە ئۆزىنى پادىشاپەرەس بۇرژۇئازىيىسىنىڭ سەۋىيىسىگە چۈشۈرۈپ قويغان دېسەك، — بۇ خاتا بولامدۇ؟

"...... بولمىسا پرولېتارىيات چوقۇم مەغلۇپ بولىدۇ، ھوكۈمەت چوقۇم غەلىبە قىلىدۇ. مۇستەبىت ھوكۈمەت دەل شۇنىڭغا تىرىشىدۇ. ھوكۈمەت مىللىي ۋەكىللەر يىغىنىدا ئاقسۆڭەكلەر، يەرلىك ئاپتونومىيە ئورگانلىرى، شەھەرلەر، داشۆبىلەر ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش بۇرژۇئا مۇئەسسەسىلىرىنىڭ ۋەكىللىرىنى ئۆز تەرىپىگە سوزسىز تارتىپ كېتىدۇ. ئۇ سەل-پەل يول قويۇش ئارقىلىق بىر ئامال قىلىپ ئۇلارنى ئۆزىگە رام قىلىۋېلىپ، ئۇلارنى ئۆزى بىلەن يارىشىدىغان قىلىشقا تىرىشىدۇ. مۇشۇنداق يوللار بىلەن ئۆزىنى مۇستەھكەملىۋالغاندىن كېيىن بارلىق كۈچىنى يېتىم ئورۇنغا چۈشۈپ قالغان ئىشچىلار ئاممىسىغا زەربە بېرىشكە سالىدۇ. بىزنىڭ مەسئۇلىيىتىمىز مۇشۇنداق بەختسىز ئاقىۋەتنىڭ ئالدىنى ئېلىش. بىراق، بۇنى بىرىنچى يول بىلەن ئورۇنلاش مۇمكىنمۇ؟ بىز مىللىي ۋەكىللەر يىغىنىغا قىلچە پىسەنت قىلماستىن ئۆز ئالدىمىزغا قوزغىلاڭ كۆتىرىشكە تەييارلاندۇق ۋە كۈنلەرنىڭ بىرىدە قولىمىزغا قورال ئېلىپ كوچىلارغا چىقىپ كۈرەش قىلدۇق، دەپ پەرەز قىلايلۇق. ئۇ چاغدا، بىز دۈچكېلىدىغان دۈشمەن بىر ئەمەس، بەلكى ئىككى بولىدۇ، يەنى ھوكۈمەت بىلەن مىللىي ۋەكىللەر يىغىنى بولىدۇ. بىز تېخى تەييارلىق قىلىۋاتقان ۋاقىتتا ئۇلار ئالدىراپ كېلىشىم ھاسىل قىلىشقان، توختام تۈزۈشۈپ بولغان، ئۆزلىرىگە پايدىلىق ئاساسىي قانۇننى تۈزۈپ چىققان ھەمدە ھاكىمىيەتنى بۆلۈشۈپ بولغان بولىدۇ. بۇ — ھوكۈمەتكە بىۋاستە پايدىلىق تاكتىكا، بىز ئۇنى ئەڭ قەتئىيلىك بىلەن رەت قىلىشىمىز كېرەك......"

نىمە دېگەن ئوچۇق ئېيتىلغان-ھە! قوزغىلاڭغا تەييارلىنىش "تاكتىكا"سىنى قەتئىي رەت قىلىش كېرەك ئىكەن، ئۇنداق قىلمىغاندا، ھوكۈمەت "مۇشۇ ۋاقىتتا" بۇرژۇئازىيە بىلەن مۇرەسسەلىشىپ ئولجا بولۇشۇۋالىدىكەن! ئىنقىلاۋىي سوتسيال دېموكراتىيەنىڭ ھەر-كەتلىرىگە داغ تەككۈزىدىغان مۇنداق مۇقامىغا سەل-پەل بولسىمۇ

يېقىن كېلىدىغان بىرەر نەرسىنى بەلكىم ئەڭ تەرسا "ئىقتىساتـ
ۋازلىق"نىڭ كونا ئەسەرلىرىدىنمۇ تاپقىلى بولماس. ئىشچىلار بىلەن
دىخانلارنىڭ گايىدا بۇ يەردە، گايىدا ئۇ يەردە قوزغىلاڭ ۋە
دولقۇن كوتىرىۋاتقانلىغى پاكىت. مىللى ۋەكىللەر يىغىنى پەقەت
بۇلىگىنىنىڭ ۋەدىسىدىنلا ئىبارەت. تىفلىس شەھىرىدىكى «سوتسىيال
دېموكراتلار» گېزىتى بولسا قوزغىلاڭغا تەييارلىنىش تاكتىكىسىنى
رەت قىلىپ، "تەسىر كورسىتىش مەركىزى"ــمىللى ۋەكىللەر يىغىـ
نىنى كۇتۇپ تۇرۇشقا قەتئى بەل باغلاپتۇ......

"...... ئەكسىچە، ئىككىنچى تاكتىكا: مىللى ۋەكىللەر يىغىنىنى بىزنىڭ
نازارىتىمىز ئاستىغا قويۇش، ئۇنىڭ ئۆز ئىرادىسى بويىچە ھەركەت قىلىپ،
ھوكۇمەت بىلەن مۇرەسسەلىشىشكە يول قويماسلىق①.

مىللى ۋەكىللەر يىغىنى مۇستەبىت ھوكۇمەت بىلەن كۇرەش قىلغاندا،
بىز ئۇنى قوللايمىز، مۇستەبىت ھوكۇمەت بىلەن ياراشقاندا بولسا، بىز ئۇنىڭ
بىلەن كۇرەش قىلىمىز. بىز قەتئى ئايرىلىش ۋە زورلۇق ئىشلىتىش ئارقىلىق
ۋەكىللەرنى بىر بىرىدىن ئايرىۋېتىشىمىز②، رادىكاللارنى ئۆز تەرىپىمىزگە
تارتىپ، مۇتەئەسسىپلەرنى ھوكۇمەتنىڭ سىرتىغا قېقىپ چىقىرىۋېتىشىمىز،
بۇنىڭ بىلەن پۈتكۈل مىللى ۋەكىللەر يىغىنىنى ئىنقىلاۋىي يولغا ماڭدۇرۇ-
شىمىز لازىم. بىز مۇشۇنداق تاكتىكا قوللانساق، ھوكۇمەتنى دائىم يىتىم
قالدۇرالايمىز، ئۇكتىچىلەرنى كۇچەيتەلەيمىز، شۇنىڭ بىلەن، دېموكراتىك
تۇزۇم ئورنىتىش ئىشى ئاسانلىشىدۇ."

شۇنداق، شۇنداق! ئەمدى كىشىلەر بىزنى يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ

① مىللى ۋەكىللەر يىغىنى تەركىۋىدىكى كىشىلەرنى ئىرادىسىدىن قانداق
چارە بىلەن قايتۇرۇش كېرەك؟ ئالاھىدە لاكمۇس قەغىزى بىلەنمۇ؟
② ياپىر! بۇ نىمىدىگەن "سىرلىق" تاكتىكا ـ ھە! كوچىلاردا كۇرەش
قىلغاندا زورلۇق ئىشلىتىلمەيدىكەن، "ۋەكىللەرنى ئايرىۋېتىش"تە
بولسا "زورلۇق" ئىشلىتىشكە بولىدىكەن. تىفلىسلىق يولداش، قۇلاق
سېلىڭ، كاپىشىمۇ بىرئاز لايىغىدا بولسۇن ـ دە......

ئەڭ چاكىنا ئىقتىسادچىلىق تەرەپكە بۇرۇلۇپ كەتكەنلىكى توغرىسىدىكى پاكىتلارنى مۇبالىغە قىلىۋاتىدۇ، دەۋەرسۇن. بۇ مەشھۇر چېۋىن ئۆلتۈرۈش دورىسىنىڭ دەل ئۆزىگە ئاۋال چېۋىننى تۇتۇۋېلىپ، ئۇنىڭغا دورا چاچساڭ ئۆلىدۇ. مىللى ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ ۋەكىللىرى زورلۇق بىلەن ئايرىۋېتىلسە، "مۇتەئەسسىپلەر ھوكۇمەتىنىڭ سىرتىغا قېقىپ چىقىرىۋېتىلسە"، **پۈتكۈل** مىللى ۋەكىللەر يىغىنى **ئىنقىلاۋىي يولغا** ماڭىدۇ...... "ياكۇبىنچە" قورالىق قوزغىلاڭنىڭ ھېچبىر زورۇرىيىتى قالمايدۇ، **مىللى ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ ئەزالىرىغا** ئاز-چىكى، سىلىق-سىپايە، پارلامېنتچە دېگۈدەك ئۇسۇللار ئارقىلىق "تەسىر كورسىتىش"لا كۇپايە قىلىدۇ.

ۋاي بىچارە روسىيە! كىشىلەر ئۇنى ياۋروپا ئاللىبۇرۇنلا تاشلىۋەتكەن كونا فورمىدىكى شلەپىنى كىيىپ يۈرگەن، دېيىشىدۇ. بىزدە پارلامېنت دېگەن نەرسە يوق، ھەتتا بولىگىنىمۇ پارلامېنت تەسىس قىلىشقا تېخى ماقۇل بولغىنى يوق، پارلامېنت مەستانىلىغى[237] بولسا قانچىلىك لازىم بولسا شۇنچىلىك تېپىلىدۇ.

"...... بۇنداق ئايرىلىشنى قانداق ئىشقا ئاشۇرۇش كېرەك؟ ئالدى بىلەن، بىز مىللى ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ يوشۇرۇن ئاۋاز بېرىش يولى بىلەن ئېلىپ بېرىلىدىغان، ئومۇمى يۈزلۈك، باراۋەر، بىۋاستە بولىدىغان سايلام تۈزۈمى بويىچە چاقىرىلىشنى تەلەپ قىلىمىز. بۇنداق سايلام رەسمىيىتىنى ئېلان قىلغاندا① سايلام مۇسابىقىسى تەرغىباتىنىڭ تولۇق ئەركىن بولۇشىنى يەنى يىغىلىش، سوز ۋە مەتبۇئات ئەركىنلىكىنى قانۇن بىلەن بەلگىلەش②، سايلىغۇچىلار بىلەن سايلانغۇچىلارنىڭ دەخلىسىز بولۇشىنى بەلگىلەش، بارلىق سىياسى مەھبۇسلارنى قويۇپ بېرىشنى بەلگىلەش لازىم. سايلامنى خەلققە بىلدۈرۈشكە ۋە تەييارلىق قىلىشقا بىزدە تولۇق ۋاقىت بولۇشى ئۈچۈن، سايلام

---

① «ئۈچقۇن» گېزىتىدە ئېلان قىلىنامدۇ؟
② نىكولاي بەلگىلەمدۇ؟

ۋاقتى ئىمكان قەدەر كېيىنرەك بېكىتىلىشى لازىم. مىللى ۋەكىللەر يىغىنىنى چاقىرىش توغرىسىدىكى نىزاملار ئىچكى ئىشلار ۋەزىرى بولىگىن ھەيئىتىنىڭ تۈزۈپ چىقىشىغا تاپشۇرۇلغان ئىكەن، بىز بۇ ھەيئەتكە ۋە ئۇنىڭ ئەزالىرىغا تەسىر كورستىشىمىز كېرەك①. ئەگەر بولىگىن ھەيئىتى بىزنىڭ تەلىۋىمىزنى قاندۇرۇشنى رەت قىلسىپ②، مۇلۇكدارلار رىغىلا ۋەكىل سايلاش ھوقۇقىنى بېرىدىغان بولسا، بىز بۇنداق سايلامغا ئارىلىشىشىمىز، سايلىغۇچىلارنى ئۇلغار نامزاتلارنى سايلاشقا ئىنقىلاۋىي ۋاستە ئارقىلىق مەجبۇر قىلىشىمىز ھەمدە مىللى ۋەكىللەر يىغىنىدا ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشى چاقىرىشنى تەلەپ قىلىشىمىز كېرەك. ئاخىردا، ھەر خىل چارىلەر بىلەن، مەسىلەن، نامايىش قىلىش، ئىش تاشلاش ۋە زورۇر بولغاندا قوزغىلاڭ كوتىرىش چارىلىرى بىلەن مىللى ۋەكىللەر يىغىنىنى ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشى چاقىرىشقا ياكى ئۆزىنى ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشى دەپ جاكالاشقا مەجبۇر قىلىشىمىز كېرەك. ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشىنى قوغدىغۇچىلار قورال-لانغان پرولېتارىيات بولۇشى كېرەك، شۇنىڭدا ئۇلار ئىككىسىلا بىرلىكتە③ دېموكراتىك جۇمھۇرىيەتكە قاراپ ماڭىدۇ.

مانا بۇ سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ تاكتىكىسى، پەقەت مۇشۇ تاكتىكىلا بىزنىڭ غەلىبە قازىنىشىمىزنى كاپالەتلەندۇرەلەيدۇ."

كىتاپخانلار ئەقلىغە سىغمايدىغان بۇ بىرتالاي سەپسەتىنى ئادەت-تىكى ۋە ئابرويسىز بىر يېڭى ئۇچقۇنچىنىڭلا يېزىپ كورگەن بىر نەر-سىسىمىكىن دەپ قالماسلىغى كېرەك. ئۇنداق ئەمەس، بۇ يېڭى ئۇچ-قۇنچىلارنىڭ پۈتۈن بىر ھەيئىتىنىڭ يەنى تىفلىس ھەيئىتىنىڭ ئور-گان گېزىتىدە ئېيتىلغان سوزلەر. بۇنىڭ بىلەنلا قالماي، «ئۇچقۇن»

① "مۇتەئەسسىپلەرنى ھوكۇمەتنىڭ سىرتىغا قىقىپ چىقىرىۋېتىش" تاكتىكىسى مۇشۇنداق بولىدىكەن-دە!

② بىزدە شۇنچىلىك توغرا ھەم سىرلىق تاكتىكا تۇرغان يەردە بۇنداق ئىش ھەرگىز يۈز بەرمەيدۇ!

③ قوراللانغان پرولېتارىيات بىلەن "ھوكۇمەتنىڭ سىرتىغا قىقىپ چىقىرىۋېتىلگەن" مۇتەئەسسىپلەرمۇ؟

گېزىتىنىڭ 100 ـ سانى بۇ سەپسەتىنى تېخى **توغرىدىن ـ توغرا ماختىغان**، بۇ «سوتسىيال دېموكراتلار» گېزىتىگە بولسا، مۇنداق باھا بەرگەن:

**"1 ـ سان جانلىق ھەم قالتىس ئىشلەنگەن. بۇنىڭدىن تەھرىر ـ يازغۇچىنىڭ تەجرىبىلىك ۋە تالانتلىق ئىكەنلىكى ئوچۇق كورۇنۇپ تۇرىدۇ......شۇنى مۇئەييەنلەشتۇرۇپ ئېيتىش مۇمكىنكى، مەزكۇر گېزىت ئۆزىگە يۈكلەنگەن ۋەزىپىنى چوقۇم ئاجايىپ ياخشى ئورۇنلايدۇ."**

شۇنداق ـ تە! ئەگەر بۇ ۋەزىپە يېڭى ئۇچقۇنچىلار ئىدىيىسىنىڭ پۈتۈنلەي چىرىكلىشىپ كەتكەنلىكىنى ھەممىگە كونكرېت كورسىتىپ بېرىشتىن ئىبارەت بولىدىغان بولسا، ئۇنداقتا، بۇ ۋەزىپە ھەقىقەتەن "ئاجايىپ ياخشى" ئورۇنلانغان. يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ چۈشكۈنلىشىپ لىبېرال بۇرژۇئا ئاغمىچىلىقى دەرىجىسىگە بېرىپ يەتكەنلىكىنى ھېچكىم بۇنىڭدىن ئارتۇق "جانلىق تۇردە، تالانتلىق ۋە ئۇستىلىق بىلەن" ئىپادىلەپ بېرەلمەيدۇ.

## 8

## ئازاتچىلار ۋە يېڭى ئۇچقۇنچىلار

ئەمدى بىز يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ سىياسى رولىنى كونكرېت دەلىللەپ بېرىدىغان باشقا بىر پاكىتنى كورۇپ ئوتىمىز.

ستروۋې ئەپەندى «ئۆزىنىڭ ۋەزىپىسىنى قانداق تونۇش كېرەك» دىگەن قالتىس، تەگدىشى يوق، ناھايىتى ئىبرەتلىك ماقالىسىدا («ئازاتلىق» ژورنىلىنىڭ 71 ـ سانىدا) ئېلىمىزدىكى چېكىدىن ئاشقان پارتىيىلەرنىڭ "پۇروگىرامىمىلىق ئىنقىلاپچىلىقى"غا شىددەتلىك

ھۇجۇم قىلدى. ستىرۇۋې ئەپەندى شەخسەن مەندىن بەك نارازى①. مەن بولسام ستىرۇۋې ئەپەندىدىن ھەقىقەتەن چەكسىز رازىمەن، چۈنكى يېڭى ئۇچقۇنچىلار ئارىسىدا كۈنسايىن تىرىلىۋاتقان ئىقتىساتۋازلىققا ۋە "سوتسىيال ئىنقىلابچىلار"نىڭ پۈتۈنلەي پىرىنسىپسىز بولغان مەيدانىغا قارشى كۈرەش قىلغان ۋاقتىمدا ستىرۇۋې ئەپەندى مېنىڭ ئەڭ ئوبدان ئىتتىپاقچىم بولغان ئىدى. سوتسىيال ئىنقىلابچىلارنىڭ پروگراممىسى لايىھىسىدە ماركسىزىمغا كىرگۈزۈلگەن تۈرلۈك "تۈزىتىش"لەرنىڭ ھەممە ئەكسىيەتچىلىكىنى ستىرۇۋې ئەپەندى بىلەن «ئازاتلىق» ژۇرنىلىنىڭ ئەمەلىيەتتە قانداق ئىسپاتلاۋاتقانلىقى

① "لېنىن ئەپەندىنىڭ ۋە ئۇنىڭ يولداشلىرى ئەپەندىلەرنىڭ ئىنقىلابچىلىقىغا سېلىشتۇرغاندا، بېبېل ۋە ھەتتا كائۇتسكىنىڭ غەربىي ياۋروپا سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئىنقىلابچىلىقىمۇ ئاغمىچىلىق بولۇپ چىقىدۇ، لېكىن يۇمشاپ قالغان مۇشۇ ئىنقىلابچىلىقنىڭ ئاساسىنىمۇ تارىخ يېمىرىپ تاشلىدى ۋە پۈتۈنلەي ئېقىتىپ كەتتى." ياھ، نىمدىگەن قاتتىق ھۇجۇم بۇ. بىراق ستىرۇۋې ئەپەندى مېنى ئۆلگەن ئادەم ھىساپلاپ، خالىغانچە تۆھمەت قىلىشقا بولىدۇ، دەپ ئويلىسا، بۇ قۇرۇق ئاۋارىچىلىق بولىدۇ. مەن ستىرۇۋې ئەپەندىنى مۇنازىرىگە چاقىرىپ، ئۇنىڭغا: مەن قەيەردە ۋە قاچان "بېبېل ۋە كائۇتسكىنىڭ ئىنقىلابچىلىقى"نى ئاغمىچىلىق دەپتىمەن؟ مەن قەيەردە ۋە قاچان خەلقارا سوتسىيال دېموكراتىك ھەركەتتە بېبېل بىلەن كائۇتسكىنىڭ يۈنىلىشىگە ئوخشىمايدىغان بىر ئالاھىدە يۈنىلىش ياراتماقچى بوپتىمەن؟ زادى قەيەردە ۋە قاچان مەن بىلەن بېبېل، كائۇتسكىلار ئوتتۇرىسىدا پىكىر ئىختىلاۋى يۈز بەرگەن ئىكەن، جىددىيلىك ئېتىۋارى بىلەن، مەسىلەن، برېسلاۋل قۇرۇلتىيىدا بېبېل بىلەن كائۇتسكى ئوتتۇرىسىدا تۇغۇلغان يەر مەسىلىسى توغرىسىدىكى ئىختىلاپقا238 ئازراق بولسىمۇ يېقىن كېلىدىغان ئىختىلاپ يۈز بەرگەن ئىكەن؟ دېگەنگە ئوخشاش مەڭگۈ جاۋاپ بېرەلمەيدىغان سوئاللارنى قويساملا

توغرىسىدا مورتتى كەلگەندە توختىلىپ ئۆتىمىز. ستروۋې ئەپەندى-نىڭ يېڭى ئۇچقۇنچىلارنى ھەر قېتىم **پىرىنسىپ جەھەتتە** ماختىشى ماڭا سەمىمى، ئىشەنچلىك ۋە ھەقىقى ياردەم بولۇپ كەلگەنلىكىنى بىز بۇرۇن كوپ ئېيتىپ ئۆتكەن ئىدۇق①، ھازىر بۇنى يەنە بىر قېتىم ئېيتىپ ئۆتمەكچىمىز.

---

كۆپايە قىلىدۇ. قېنى، ستروۋې ئەپەندى بۇ 3 سوئالغا جاۋاپ بېرىپ باقسۇنچۇ.

بىز بولساق كىتاپخانىلارغا مۇنداق دەيمىز: لىبېرال بۇرژۇئازىيە ھەرقاچان ھەر يەردە شۇنداق بىر ئۇسۇلنى قوللىنىدۇكى، ئۇلار ئۆز ئېلىدىكى مەسلەكداشلىرىنى شۇ ئەلدىكى سوتسيال دېموكراتلار تازا ئەقىلسىز كىشىلەر، خوشنا ئەللەردىكى سوتسيال دېموكراتلار بولسا "ئوبدان باللار" دەپ ئىشەندۇرۇش كويىدا بولىدۇ. گېرمانىيە بۇرژۇئازىيىسى فرانسىيە سوتسياليستلىرىنى نەچچە يۈز قېتىملاپ "ئوبدان باللار" دەپ سۈپەتلەپ، بېبېل بىلەن كائۇتسكىغا ئوخشاش كىشىلەرگە ئۈلگە قىلىپ كورسەتكەن ئىدى. فرانسىيە بۇرژۇئازىيىسمۇ يېقىنقى سەل ئىلگىرىلا بېبېلنى "ئوبدان بالا" دەپ سۈپەتلەپ، فرانسىيە سوتسياليستلىرىغا ئۈلگە قىلىپ كورسەتكەن ئىدى. بۇ بىرنىمىلىرىڭىز كونا نىمىلەرغۇ، ستروۋې ئەپەندى! سىز بۇ دامغا كىچىك باللار بىلەن نادانلارنىلا چۈشۈرەلەيسىز. خەلقارا ئىنقىلاۋىي سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىلىرىنىڭ پروگراما ۋە تاكتىكا جەھەتتىكى ھەممە مۇھىم مەسىلىلەردە پۈتۈنلەي بىردەك ئىكەنلىكى مۇتلەق مۇنازىرە تەلەپ قىلمايدىغان پاكىت.

① «نىمە قىلماسلىق كېرەك؟» دىگەن ماقالا («ئۇچقۇن» گېزىتى 52 — سان) ئاغمىچىلارغا يول قويۇشقا مايىل بولۇش جەھەتتىكى "چوڭ بۇرۇلۇش" دەپ قارىلىپ، «ئازاتلىق» ژورنىلىنىڭ ئاجايىپ قىزغىن ئالقىشىغا ئېرىشكەنلىكىنى كىتاپخانىلارنىڭ يادىغا ئېلىپ بېقىشىنى تەكلىپ قىلىمىز. يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ پىرىنسىپال يۈزلىنىشى «ئازاتلىق» ژورنىلىنىڭ روسىيە سوتسيال دېموكراتلىرىنىڭ بولۇ-

سترۇۋې ئەپەندىنىڭ بۇ ماقالىسىدا بىرمۇنچە ئاجايىپ قىزىق بايانلارنىڭ بارلىقىنى بۇ يەردە پەقەت مۇندىقىسىغىلا كۆرسىتىپ ئۆتۈپ كېتىمىز. ئۇ "سىنىپىي كۈرەشكە ئەمەس، سىنىپىي ھەمكارلىققا تايىنىپ روسىيە دېموكراتىك پارتىيىسىنى قۇرماق" بولىدۇ، "جەمەيەتتە ئىمتىيازلىق ئورۇندا تۇرغان زىيالىلار" (مەسىلەن، سترۇۋې ئەپەندى ھەققىي يۇقۇرى تەبىقىلىق...... مالايلىق سەلتەنىتى بىلەن ياغلىمچىلىق قىلىۋاتقان "مەدەنىي ئاقسۆڭەكلەر" قاتارلىقلار) بولسا "ئۆز سىنىپىنىڭ ئىجتىمائىي ئورنىنىڭ ۋەزنى" (ھەمىيىنىنىڭ ۋەزنى)نى مۇشۇ "سىنىپتىن خالىي" پارتىيىگە ئېلىپ كىرىدۇ دەپ ھېساپلايدۇ. سترۇۋې ئەپەندى مۇنداق بىر ئارزۇدا يەنى ياشلارغا "بۇرژۇئازىيە ئاللىقازادە بولۇپ كېتىپ پرولېتارىياتقا ۋە ئەركىنلىك ئىشلىرىغا ساتقىنلىق قىلدى دېگەن بۇنداق رادىكاللارچە مۇقام"نىڭ ھېچقانداق قىممىتى يوق دېگەننى بىلدۈرۈش ئارزۇسىدا بولىدۇ (بىز بۇن-

---

نۇشى ھەققىدىكى بىر قىسقا خەۋەردە ئالاھىدە ماختالغان. «ئازاتلىق» ژورنىلى تروتسكىنىڭ «سىياسىي ۋەزىپىلىرىمىز» دېگەن كىتاپچىسى توغرىسىدا توختىلىپ، ئۇشبۇ كىتاپچە ئاپتورىنىڭ ئىدىيىسى ئىشچىلار ئىشى تەرەپدارلىرىدىن بولغان كرىچېۋسكىي، مارتىنوۋ ۋە ئاكىموۋلارنىڭ بۇرۇن يازغان ۋە ئېيتقان نەرسىلىرى بىلەن ئوخشاش، دەپ كۆرسەتكەن ئىدى («ئالغا» گېزىتى چىقارغان «مالايلىق قىلىشقا رازىمەن لىبېرال» دېگەن تەشۋىق ۋارىقىغا قارالسۇن). مارتىنوۋنىڭ ئىككى خىل دىكتاتۇرا ھەققىدىكى كىتاپچىسى «ئازاتلىق» ژورنىلىنىڭ ئالقىشىغا سازاۋەر بولغان ئىدى («ئالغا» گېزىتىنىڭ 9 - سانىدىكى قىسقا خەۋەرگە قارالسۇن). ئاخىردا، ستاروۋېرنىڭ ئىش ئۆتۈپ بولغاندىن كېيىن كونا «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ "ئاۋال چەك - چېگرىنى ئايرىش، ئاندىن بىرلىككە كېلىش" دېگەن كونا شوئارىدىن ئاغرىنغانلىقى «ئازاتلىق» ژورنىلىنىڭ ئالاھىدە خەيرىخاھلىقىغا ئېرىشكەن ئىدى.

داق ئارزۇنى سەممىمى قارشى ئالىمىز. ستروۋې ئەپەندىنىڭ بۇ ماركسىزىمچە "مۇقام"غا ھۇجۇم قىلغانلىغى بۇ "مۇقام"نىڭ توغرىلىغىنى ھەممىدىن ئوبدان ئىسپاتلاپ بېرىدۇ. ستروۋې ئەپەندى، بۇ ئاجايىپ بەلەن پىلانىڭىزنى ئۆزاققىچە تاشلاپ قويىۋەرمەڭ!)

بىرىنچە، بىز مۇھاكىمە قىلىۋاتقان مەسىلىدىن ئېيتقاندا، مۇھىمى، روسسىيە بۇرژۇئازىيىسىنىڭ سىياسى جەھەتتىن ناھايىتى تۇيغۇن بولغان ۋە ئەھۋالغا قاراپ ئۆزگىرىشكە تولىمۇ ماھىر بولغان بۇ ۋەكىلىنىڭ ھازىر زادى قايسى ئەمىلىي شوئارلارغا ھۇجۇم قىلىۋاتقانلىغىنى كورستىش. بىرىنچىسى، جۇمھۇرىيەتچىلىك شوئارى. ستروۋې ئەپەندى بۇ شوئار "خەلق ئاممىسى ئۇچۇن چۇشىنىكسىز ۋە يات" دەپ قاتتىق ئىشىنىدۇ. (ئۇ بۇ شوئار بۇرژۇئازىيىگە ناھايىتى چۇشىنىشلىك، لېكىن پايدىسىز، دەپ قوشۇمچە قىلىپ قويۇشنى ئۇنتۇغان!) ستروۋې ئەپەندىنىڭ بىزنىڭ گۇرۇپپىلىرىمىزغا ۋە ئاممىۋى يىغىنلىرىمىزغا قاتناشقان ئىشچىلاردىن قانداق جاۋاپ ئالىدىغانلىغىنى كورۇپ باققۇمىز بار! بەلكىم، ئىشچىلار خەلق ھىساپلانمايدىغاندۇ، دىخانلارچۇ؟ ستروۋې ئەپەندىنىڭ سوزى بىلەن ئېيتقاندا، دىخانلاردا بىر خىل "ساددىلارچە جۇمھۇرىيەتچىلىك" ("چار پادىشانى ھەيدىۋېتىش") بولىدۇ، لېكىن، لىبېرال بۇرژۇئازىيە كېلەچەكتە ساددىلارچە جۇمھۇرىيەتچىلىكنىڭ ئورنىنى ئاڭلىق جۇمھۇرىيەتچىلىك ئەمەس، بەلكى ئاڭلىق پادىشاپەرەسلىكنىڭ ئالىدىغانلىغىغا ئىشىنىدۇ! ستروۋې ئەپەندى، بۇنىڭدا ئەھۋالغا قاراش كېرەك، بۇ تېخى شارائىتقا باغلىق. مەيلى چار ھوكۇمىتى بولسۇن ياكى بۇرژۇئازىيە بولسۇن، پومېششىكلارنى يەردىن مەھرۇم قىلىش ھىساۋىغا دىخانلارنىڭ ئەھۋالىنى تۇپتىن ياخشىلاش چارىسىگە قارشى تۇرماي قالمايدۇ، ئىشچىلار سىنىپى بولسا بۇ جەھەتتە دىخانلارغا ياردەم قىلماي تۇرالمايدۇ.

ئىككىنچىسى، ستروۋې ئەپەندى "ئىچكى ئۇرۇشتا، ھۇجۇم قىلغان

تەرەپ هامان ئورۇنسىز بولىدۇ“ دەپ كېسىپ ئېيتىدۇ. بۇ ئىدىيە يۇقۇرىدا كورسىتىلگەن يېڭى ئوچقۇنچىلارنىڭ خاھىشىغا بەكمۇ ئوخشاپ كېتىدۇ. بىز ئىچكى ئورۇشتا هۇجۇم **هامان** پايدىلىق بولىدۇ دىمەيمىز، ئەلۋەتتە؛ يوغىسۇ، گايىدا مۇداپىئەلىنىش تاكتىكىسىمۇ **ۋاقتىنچە** زورۇر بولىدۇ. لېكىن، ستروۋې ئەپەندى ئوتتۇرىغا قويغان بۇ كوزقاراشنىڭ 1905 ـ يىلدىكى روسىيىگە تەتبىق قىلىنىشى دەل ھىلىقى ”رادىكاللارچە مۇقام“ (”بۇرژۇئازىيە ئالاقزادە بولۇپ كېتىپ ئەركىنلىك ئىشلىرىغا ساتقىنلىق قىلىدۇ“)نى ئىسپاتلايدۇ. هازىر، كىمكى مۇستەبىتلىككە، ئەكسىيەتچىل كۈچلەرگە هۇجۇم قىلىشنى خالىمايدىكەن، بۇنداق هۇجۇمنى تەييارلىمايدىكەن، بۇنداق هۇجۇمنى تەشۋىق قىلمايدىكەن، ئۇنىڭ ئىنقىلاپنىڭ هىمايىچىسى دەپ ئاتىلىشقا سالاھىيىتى يوق.

ستروۋې ئەپەندى ”مەخپى پائالىيەت“ ۋە ”توپىلاڭ“ (بۇنى ”كىچىك تىپتىكى قوزغىلاڭ“ دەيدۇ) دىگەن بۇ ئىككى شوئارنى سوكىدۇ. ستروۋې ئەپەندى بۇ شوئارنىڭ هەر ئىككىسىدىن يىرگىنىدۇ — ”ئاممىغا يېقىنلىشىش“ نۇقتىسىنەزىرىدە تۇرۇپ يىرگىنىدۇ! ستروۋې ئەپەندى ئېيتىپ باقسۇنچۇ قېنى، ئۇ ئۆزىچە ئۇچىغا چىققان ئىنقىلاپچىلىق تەرەپدارى دەپ هىساپلىغان كىشى يازغان ئەسەردىن، مەسىلەن، «نىمە قىلىش كېرەك؟» دىگەن ئەسەردىن توپىلاڭنى تەرغىپ قىلىشقا دائىر سوزلەرنى كورسىتىپ بېرەلەمدۇ؟ ”مەخپى پائالىيەت“ مەسىلىسىگە كەلسەك، بىز بىلەن ستروۋې ئەپەندى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق بەك چوڭمۇ؟ هەر ئىككى تەرەپ ”قانۇنسىز“ گېزىتلەرنى چىقىرىۋاتمايمىزمۇ ۋە ئۇنى ”ئازاتلىق جەمىيىتى“نىڭ ياكى روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ ”مەخپى“ تەشكىلاتلىرىنىڭ پايدىلىنىشى ئۈچۈن روسىيىگە ”مەخپى“ توشۇپ كېلىۋاتمايمىزمۇ؟ بىزدە ئىشچىلار ئاممىسىنىڭ يىغىنلىرى ھەقىقەتەن ھەمىشە

"مەخپى" ئېچىلىدۇ. ئازاتچى ئەپەندىلەرنىڭ يىغىنلىرىچۇ؟ ستروۋې ئەپەندى، بۇنداق يىرگىنىشلىك مەخپى پائالىيەتلەرنى ھىمايە قىلىدىغان يىرگىنىشلىك ئادەملەرنىڭ ئالدىدا سىزنىڭ مەغرۇرلىنارلىق نىمىڭىز بار؟

دەرۋەقە، ئىشچىلارغا قورال توشۇپ بېرىشتە مەخپىيەتلىكنى قاتتىق ساقلاش زورۇر. ستروۋې ئەپەندى بۇ يەردە بىرقەدەر توپ-توغرىسىنى ئېيتىدۇ. ئاڭلاڭلار: "قوراللىق قوزغىلاڭغا ياكى تېخنىكىلىق مەنىدىن ئېيتىلىۋاتقان ئىنقىلاپقا كەلسەك، دېموكراتىك پروگراممىنى كەڭ تەشۋىق قىلغاندىلا، ئاندىن ئومۇمى يۈزلۈك قوراللىق قوزغىلاڭ ئۈچۈن ئىجتىمائى روھىي ھالەت جەھەتتىن شەرت ياراتقىلى بولىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ھەتتا مەن ماقۇل كورمەيدىغان نۇقتىنەزەردىن يەنى قوراللىق قوزغىلاڭ نوۋەتتىكى ئازاتلىق كۈرىشىنىڭ مۇقەررەر نەتىجىسى بولىدۇ دېگەن نۇقتىنەزەردىن قارىغاندىمۇ، ئاممىنى دېموكراتىك ئىسلاھات ئىدىيىسى بىلەن سۇغۇرۇش ئەڭ ئاساسلىق، ئەڭ زورۇر ئىش."

ستروۋې ئەپەندى مەسىلىدىن قېچىشقا ئۇرۇنىدۇ. ئۇ قوزغىلاڭنىڭ كوتىرىلىشى مۇقەررەر دەيدۇ، ئەمما قوزغىلاڭنىڭ ئىنقىلاپ غەلبىسىنى كاپالەتلەندۈرۈشتە زورۇر ئىكەنلىكى توغرىلىق سوزلىمەيدۇ. تەييارلىقسىز، ئىستىخىيىلىك، پارچە-پۇرات قوزغىلاڭلار باشلىنىپ كەتتى. ھېچكىممۇ بۇ قوزغىلاڭلار راۋاجلىنىپ بىر پۈتۈن ۋە مۇكەممەل خەلق قوراللىق قوزغىلىڭى بولىدۇ دەپ مۇتلەق ھودده قىلالمايدۇ، چۈنكى بۇنداق بولۇشى ئىنقىلاۋىي كۈچلەرنىڭ (بۇنى پەقەت كۈرەش داۋامىدىلا تولۇق مولچەرلىگىلى بولىدۇ) ئەھۋالىغا، ھوكۈمەت بىلەن بۇرژۇئازىيىنىڭ ھەركەتلىرىگە ھەمدە ئېنىق مولچەرلەشكە بولمايدىغان باشقا نۇرغۇن ئەھۋاللارغا باغلىق. مۇقەررەرلىك مەسىلىسى توغرىسىدا يەنى ستروۋې ئەپەندى ئاساسىي مەسىلىدىن

ئۇزىنى چەتكە ئالغان ھالدا ئارتۇقچە ئېيتقان مەسىلە — مەلۇم كونكرېت ۋەقەگە بولغان مۇتلەق ئىشەنچ مەسىلىسى توغرىسىدا سوزلەپ ئولتۇرۇشىمىزنىڭ زادىلا ھاجىتى يوق. ئىنقىلاپ غەلىبىسىنى كاپالەتلەندۇرۇش ئۇچۇن قوزغىلاڭ زورۇرمۇ، زورۇر ئەمەسمۇ، ئۇنى پائال ئوتتۇرىغا قويۇش ۋە تەرغىپ قىلىش ھەمدە دەرھال تىرىشىپ تەييارلاش كېرەكمۇ، كېرەك ئەمەسمۇ، — ئىنقىلاپنى راستلا ھىمايە قىلماقچى بولساڭىز، — مۇشۇ مەسىلە ئۇستىدە سوز قىلىش كېرەك. ستروۋې ئەپەندى مۇنداق پەرقنى چۈشەنمەيدىغان يەردە ئەمەس، مەسىلەن، ئۇ دېموكراتىيىچىلەر ئۇچۇن مۇنازىرە تەلەپ قىلمايدىغان ئومۇمى سايلامنى يولغا قويۇش كېرەكلىگى مەسىلىسىنى نوۋەتتىكى ئىنقىلاپ جەريانىدا مۇقەررەر بولىدىغان، سىياسىيونلار ئۇچۇن مۇنازىرە قىلىشقا بولىدىغان ئەمما جىددى بولمىغان ئومۇمى سايلام مەسىلىسى بىلەن يوشۇرۇپ ئولتۇرغىنى يوق. ستروۋې ئەپەندىنىڭ قوزغىلاڭ كوتىرىش كېرەكلىگى مەسىلىسىدىن قاچقانلىغى لىبېرال بۇرژۇئازىيىنىڭ سىياسى مەۋقەسىنىڭ سىرىنى ئېچىپ بېرىدۇ. بىرىنچىدىن، بۇرژۇئازىيە مۇستەبىت ھوكۇمەت بىلەن مۇرەسسەلىشىپ ئولجا بولۇشۇۋېلىشقا رازىكى، ئۇنى بىتچىت قىلىشقا رازى ئەمەس؛ بۇرژۇئازىيە قانداق قىلىپ بولسىمۇ قوراللىق كۇرەشتىن ئىبارەت ئېغىر يۇكنى ئىشچىلارغا يۇكلەپ قويۇش كويىدا بولىدۇ (بۇ ئىككىنچىسى). ستروۋې ئەپەندىنىڭ مەسىلىدىن قېچىشتىكى ھەقىقى مەقسىدى ئەنە شۇ. مانا بۇ ئۇنىڭ قوزغىلاڭ كوتىرىش كېرەكلىگى مەسىلىسىدىن قوزغىلاڭنىڭ "ئىجتىمائى روھىي ھالەت جەھەتتىكى شەرت مەسىلىسىگە چېكىنگەنلىگىنىڭ، ئالدىن "تەشۋىق قىلىش" مەسىلىسىگە چېكىنگەنلىگىنىڭ سەۋەبى. 1848 ـ يىلدىكى فرانكفۇرت پارلامېنتىدىكى بۇرژۇئا سەپسەتىچىلىرى ھوكۇمەتنىڭ قوراللىق كۇچلىرىگە قايتۇرما زەربە بېرىش شەرت بولغان چاغدا، ھەركەت قوراللىق كۇرەشنى "زورۇر قىلىپ

قويغان“ چاغدا، ساپلا سوز بىلەن قايىل قىلىش چارىسى (تەييارلىق ھەزگىلىدە ئىنتايىن زورۇر چارە) پەسكەش بۇرژۇئا پاسسىپلىقى ۋە قورقۇنچاقلىقىنىڭ ئىپادىسى بولۇپ قالغان چاغدا، بېشىنى ئىچكە تىقىۋېلىپ قارار، خىتاپنامە ۋە بەلگىلىمىلەر تەييارلاش، ”كەڭ تەشەۋۋۇقات ئېلىپ بېرىش“ ۋە ”ئىجتىمائى روھىي ھالەت جەھەتتىن شەرت“ ھازىرلاش بىلەنلا بولۇپ كەتكەن ئىدى، ستروۋې ئەپەندىمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش ھازىر **قورۇق گەپنى** ئۆزىگە تىلتۇمار قىلىۋېلىش ئارقىلىق قوزغىلاڭ مەسىلىسىدىن ئۆزىنى قاچۇرماقتا. **ستروۋې** ئەپەندى بىزگە ئىنقىلاپ دەۋرى بىلەن تارىختىكى ئاددىي، نورمال تەييارلىق دەۋرىنىڭ ئوخشىمايدىغان يېرى ئاممىنىڭ كەيپىياتى، ئويغىنىشى ۋە ئىشەنچىسى **ھەركەتتە** ئىپادىلىنىشى كېرەكلىكىدىن، بەلكى، ھەقىقەتەن **ھەركەتتە** ئىپادىلىنىدىغانلىقىدىن ئىبارەت پاكىتنى نۇرغۇن سوتسيال دېموكراتلار تەرسالىق بىلەن كوزىنى يۇمۇۋېلىپ كورمەسكە سالىدىغانلىقىنى كونكرېت ئىپادىلەپ بەردى.

چاكىنا ئىنقىلاپچىلىق سوزنىڭ ئوزى ھەركەت بولىدىغانلىقىنى چۈشەنمەيدۇ. بۇ داۋلىنى **ئومۇمى** تارىخىي دەۋرلەرگە ياكى ئاممىۋى ئاشكارا سىياسى قوزغىلىش (ھەرقانداق قارغۇلارچە ھەركەت ئورنىنى ئالالايدىغان ھەمدە مەجبۇرەن ۋۇجۇتقا كەلتۈرگىلى بولىدىغان قوزغىلىش ئەمەس) بولمىغان تارىخىي دەۋرلەرگە تەتبىق قىلىشقا بولىدىغانلىقىدا گەپ يوق. قۇيرۇقچى ئىنقىلاپچىلار شۇنى چۈشەنمەيدۇكى، ئىنقىلاپ دەۋرى باشلانغان، كونا ”ئۇستقۇرۇلما“نىڭ ھەممە يېرىدىن چاك كەتكەن، ئوزى ئۇچۇن يېڭى ئۇستقۇرۇلما يارىتىۋاتقان سىنىپ ۋە ئاممىنىڭ ئاشكارا سىياسى قوزغىلىشى ئەمەلىيەتكە ئايلىنىپ قالغان، ئىچكى ئۇرۇش پارتلىغان چاغدا، **بۇرۇنقىدەكلا** ”سوز“ بىلەن چەكلىنىپ قىلىپ ”ھەركەت“ توغرىسىدا **بىۋاستە شوئار** قويماسلىق ۋە ”روھىي ھالەت جەھەتتىكى شەرت“ بىلەن ئادەتتىكى

"تەشۋىقات"نى بانا قىلىپ ھەركەتلىنىشكە ئۈنىماسلىق قىلچە ھاياتى كۈچى بولمىغانلىق، ئۆلۈك-روھسىزلىق، ۋەز-نەسىھەتچىلىك ھەتتا ئىنقىلاپقا ساتقىنلىق ۋە ئاسلىق قىلغانلىق. دېموكراتىيىچى بۇرژۇئا-زىيىنىڭ فرانكفۇرتتىكى سەپسەتىچىلىرى ئەنە شۇنداق ساتقىنلىقنىڭ ياكى شۇنداق ئەخمىقانە ۋەز-نەسىھەتنىڭ مەڭگۈ سېسىپ تۇرىدىغان-لىقىنىڭ تارىخىي مىسالى.

سىلەر چاكىنا ئىنقىلاپچىلىق بىلەن ئىنقىلاپچىلارنىڭ قۇيرۇقچىلىقى ئوتتۇرىسىدىكى بۇ پەرقنى روسىيىدىكى سوتسىيال دېموكراتىك ھەر-كەتنىڭ تارىخىغا ئاساسەن چۈشەندۈرۈپ ئۆتۈشىمىزنى تەلەپ قىلامسىلەر؟ ماقۇل، بىز بۇنى سىلەرگە چۈشەندۈرۈپ بېرەيلى. ئۆتۈپ كەتكىنىگە ئۇزاق بولمىغان، ئەمما ھازىر بىزگە ئۇزاق يىللار بولغان-دەك بىلىنىۋاتقان 1901 — 1902-يىللارنى كۆز ئالدىڭلارغا كەلتۈرۈپ بېقىڭلار. نامايىشلار باشلىنىپ كەتكەن ئىدى. چاكىنا ئىنقىلاپچىلىق "ئاتاكا"غا ئۈندەپ شاۋقۇن كۆتەردى («ئىشچىلار ئىشى» 139)، "قانلىق تەشۋىقات ۋاراقلىرى" تارقىتىشتى (ئېسىمدە قېلىشىچە، بېرلىندىن تارقىتىلغاندەك تۇراتتى)، پۈتۈن روسىيىدە گېزىت ئارقى-لىق تەرغىبات ئېلىپ بېرىشنى تەشەببۇس قىلىدىغان پىكىرنى "قۇرۇق ئەدىپلىك" ۋە قارىلىق دەپ ھۇجۇم قىلغان ئىدى (نادېژ-دىن) 239 . بۇنىڭ ئەكسىچە، ئىنقىلاپچىلارنىڭ قۇيرۇقچىلىقى بولسا ئۇ چاغدا "ئىقتىسادىي كۈرەش سىياسىي تەرغىباتنىڭ ئەڭ ياخشى ۋاستىسى" دېگەننى تەرغىپ قىلغان ئىدى. ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتىيىچىلەر قانداق پوزىتسىيىدە بولدى؟ ئۇلار بۇ ئېقىملار-نىڭ ھەر ئىككىسىگە ھۇجۇم قىلدى. ئۇلار قارىلىقنى ۋە ئاتاكا شاۋ-قۇنلىرىنى سۆكتى، چۈنكى، ئۇ چاغدا ھەممەيلەن ئاشكارا ئاممىۋى قوزغىلىش تېخى ئەتىنىڭ ئىشى ئىكەنلىكىنى ئېنىق كۆردى ياكى كۆرۈشى لازىم ئىدى. ئۇلار قۇيرۇقچىلىقنى سۆكتى ۋە ھەتتا ئومۇمى

خەلق قوراللىق قوزغىلىڭى شوئارىنى بىۋاستە ئوتتۇرىغا قويدى، ئەلۋەتتە، بۇ بىۋاستە چاقىرىق تەرىقىسىدە ئەمەس (ستروۋې ئەپەندى بىزنىڭ شۇ چاغلاردىكى سوزلىرىمىزدىن "توپىلاڭ"غا دائىر چاقىرىق تاپالمايدۇ). بەلكى بىر خىل **زورۇر** يەكۈن تەرىقىسىدە، بىر خىل "تەشۋىقات" تەرىقىسىدە (بۇنداق "تەشۋىقات"نى ستروۋې ئەپەندى هازىرلا خىيالغا كەلتۈرگەن،—هورمەتلىك ستروۋې ئەپەندىمىز هەمىشە بىرنەچچە يىل كېيىن قالىدۇ)، ئالاقىزادە بولۇپ كەتكەن، ئىنتايىن شەخسى مەنپەئەتپەرەس بۇرژۇئا ۋەكىللىرى هازىر "تەرىنى پۇرۇشتۇرۇش ۋە ۋاقتىسىز هالدا" ئەزمىلىك بىلەن سوزلەپ يۈرگەن بۇ "ئىجتىمائى روهىي هالەت جەهەتتىكى شەرت"لەرنى تەييارلاش ئۈچۈن قويۇلغان ئىدى. **ئۇ چاغدا**، تەشۋىقات بىلەن تەرغىبات، تەرغىبات بىلەن تەشۋىقات هەقىقى تۇردە ئوبيېكتىپ ئەهۋال تەرىپىدىن بىرىنچى ئورۇنغا قويۇلغان ئىدى. **ئۇ چاغدا**، قوزغىلاڭغا تەييارلىق كورۇش خىزمىتىنىڭ يادروسى سۈپىتىدە مەملىكەت خاراكتىرلىق سىياسى گېزىت چىقىرىشنى ئوتتۇرىغا قويۇشقا بولاتتى (بەلكى «نىمە قىلىش كېرەك؟»تە ئوتتۇرىغا قويۇلغان ئىدى)، بۇنداق گېزىت هەپتىدە بىر قېتىم چىقىرىلغان تەقدىردىمۇ كوڭۈلدىكىدەك بولغان بولاتتى. **ئۇ چاغدا**، بىۋاستە قوراللىق قوزغىلىشنى يولغا **قويماي**، ئاممىۋى خاراكتىرلىق تەرغىبات ئېلىپ بېرىش، قاراملىق **قىلماي**، قوزغىلاڭنىڭ ئىجتىمائى روهىي هالەت جەهەتتىكى شەرتلىرىنى هازىرلاش دىگەن شوئارلار ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتىيىچىلەرنىڭ بىردىن-بىر توغرا شوئارلىرى ئىدى، **ئەمدىلىكتە**، ۋەقەلەر بۇ شوئارلاردىن ئېشىپ كەتتى، هەركەت ئىلگىرىلەپ كەتتى، بۇ شوئارلار بىكار نەرسە بولۇپ قالدى، ئازاتچىلارنىڭ ساختا سېخىلىقىنى ۋە يېڭى ئۈچقۇنچىلارنىڭ قۇيرۇقچىلىقىنى يېپىش-قىلا باپ كېلىدىغان جۇل-جۇل كىيىمگە ئايلىنىپ **قالدى!**

ئېھتىمال مەن خاتا قىلىۋاتقاندىمەن؟ ئېھتىمال. ئىنقىلاپ تېخى باشلانمىغاندۇ؟ ھەرقايسى سىنىپلارنىڭ ئاشكارا سىياسى قوزغىلىش پەيتى تېخى يېتىپ كەلمىگەندۇ؟ ئىچكى ئۇرۇش تېخى پەيدا بولمىغاندۇ ۋە شۇ سەۋەپتىن قورال تەنقىدى تېخى دەررۇلا تەنقىت قورالىنىڭ زورۇر ۋە باش تارتىپ بولمايدىغان ئىزباسارى، ۋارىسى، ۋەسىيەت ئادا قىلغۇچىسى ۋە ئورۇنلانمىغان ئىشلىرىنىڭ ئورۇنلىغۇچىسى بولماسلىغى كېرەكتۇ؟

ئەتراپقا نەزەر سالسىڭىز، كاللىڭىزنى ئىشخانىدىن چىقىرىپ كوچىغا نەزەر تاشلىسىڭىز، بۇ مەسلىلەرگە جاۋاپ بېرەلەيسىز. ھوكۇمەتنىڭ ئۆزى قولىدا تومۇرنىڭ سۇنۇغىمۇ بولمىغان تېچ پۇقرالارنى ھەممىلا يەردە كوپلەپ قىرىۋاتىمادۇ ۋە شۇنىڭ بىلەن ئىچكى ئۇرۇشنى باشلىۋەتمىدىمۇ؟ تولۇق قوراللانغان دەيۇزلەر مۇستەبىت ھوكۇمەتنىڭ قولىدىكى ”دەلىل“ سۇپىتىدە ھەركەتلەنمىدىمۇ؟ بۇرژۇئازىيە — ھەتتا بۇرژۇئازىيمۇ — خەلق ئەسكىرىنىڭ زورۇرلۇگىنى ھىس قىلمىدىمۇ؟ ستروۋې ئەپەندى، ئىنتايىن مۇلايىم ۋە ئەدەپلىك ستروۋې ئەپەندى ”ئىنقىلاۋىي ھەركەتنىڭ ئاشكارا خاراكتىرى ‹ھازىر بىز دەل شۇنداققۇ!› ھازىرقى ۋاقىتتا خەلق ئاممىسىغا بىلىندۇرمەي تەسىر كورسىتىشنىڭ ئەڭ مۇھىم شەرتلىرىدىن بىرى“ دەۋاتامدۇ، ئاخىر؟ (ئەپسۇسكى، دىگەندىمۇ پەقەت قۇتۇلۇش ئۇچۇنلا دەپ قويىۋاتىدۇ!)

كوزىنى ئېچىپ قاراشنى خالىغان كىشى ئىنقىلاپ تەرەپتە تۇرغانلارنىڭ ھازىر قوراللىق قوزغىلاڭ مەسىلىسىنى ئوتتۇرىغا قويۇشى كېرەكلىگى توغرىسىدا گۇمان قىلمايدۇ. **ئاما** ئارىسىدا ئازدۇر-كوپتۇر تەسىر كورسىتەلەيدىغان ۋە تەكشۇرۇلمەيدىغان ئورگان مەتبۇئاتلىرىدا ئېلان قىلىنغان بۇ مەسىلە توغرىسىدىكى **3 خىل** قويۇلۇشنى كورۇپ ئوتەيلى.

بىرىنچى خىل قويۇلۇش — روسسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3 - قۇرۇلتىيىنىڭ قارارىدىكى① قويۇلۇش. بۇنىڭدا، ئومۇمى دېموكراتىك ئىنقىلاۋىي ھەركەتلەرنىڭ قوراللىق قوزغىلاڭنى زورۇر قىلىپ قويغانلىقى مۇقىملاشتۇرۇلغان ھەمدە ئۇنىڭلۇك جاكالانغان. پرولېتارىياتنى ئۇيۇشتۇرۇپ قوزغىلاڭ كوتىرىش ئىشى كۈنتەرتىپكە قويۇلغان ۋە بۇ ئىش پارتىيىنىڭ ئىنتايىن مۇھىم، ئاساسلىق ۋە زورۇر ۋەزىپىلىرىنىڭ بىرى قىلىنغان. ئەڭ ئۇنۇملۇك تەدبىرلەرنى قوللىنىپ پرولېتارىياتنى قوراللاندۇرۇش ۋە قوزغىلاڭغا بىۋاستە رەھبەرلىك قىلىش ئىمكانىيىتىنى يارىتىشقا كاپالەتلىك قىلىش تەلەپ قىلىنغان.

---

① بۇ قارارنىڭ تولۇق تېكستى توۋەندىكىچە:

1) پرولېتارىيات ئوزىنىڭ تۇرغان ئورنىدىن ئېيتقاندا ئەڭ ئىلغار ۋە بىردىن - بىر ئۈزۈل - كېسىل ئىنقىلاۋىي سىنىپ بولغاچقا، روسسىيەدىكى ئومۇمى دېموكراتىك ئىنقىلاۋىي ھەركەتتە رەھبەرلىك رولىنى ئوتەش ۋەزىپىسى ئۇنىڭ زىممىسىگە چۈشكەن؛

2) بۇ ھەركەت ھازىر قوراللىق قوزغىلاڭنى زورۇر قىلىپ قويدى؛

3) پرولېتارىيات بۇ قوزغىلاڭغا چوقۇم ئەڭ ئاكتىپ تۇردە قاتنىشىدۇ، ئۇنىڭ قاتنىشىشى بولسا روسسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ تەقدىرىنى بەلگىلەيدۇ؛

4) پرولېتارىيات پەقەت سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى (بۇ پارتىيە پرولېتارىياتنىڭ كۈرەشكە يالغۇز ئىدىيە جەھەتتىلا ئەمەس، بەلكى ئەمەلىيەت جەھەتتىمۇ رەھبەرلىك قىلىدۇ) نىڭ تۇغى ئاستىدا بىرلىككە كەلگەن ۋە مۇستەقىل سىياسى كۈچ بولۇپ ئۇيۇشقاندىلا، بۇ ئىنقىلاپتا رەھبەرلىك رولىنى ئوينىيالايدۇ؛

5) مۇشۇ رولنى ئىشقا ئاشۇرغاندىلا، پرولېتارىياتنىڭ بۇرژۇئا دېموكراتىك روسسىيەدىكى مۇلۇكدار سىنىپلارغا قارشى تۇرۇپ،

ئىككىنچى خىل قويۇلۇش — "روسىيە ئاساسىي قانۇنچىلىرىنىڭ يولباشچىسى" (بۇ ياۋروپا بۇرژۇئازىيىسىنىڭ تەسىرى ناھايىتى زور بولغان ئورگان گېزىتى — «فرانكفۇرت» گېزىتىنىڭ[220] بۇنىڭدىن سەل

---

سوتسىيالىزمنى قولغا كەلتۈرۈش كۈرىشىنى ئېلىپ بېرىشى ئۈچۈن ئەڭ پايدىلىق شارائىتنى قولغا كەلتۈرۈشكە كاپالەتلىك قىلغىلى بولىدۇ، —

مانا مۇشۇلارنى نەزەردە تۇتۇپ:

روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 3 - قۇرۇلتىيى پرولېتارىياتنى ئۇيۇشتۇرۇپ قوراللىق قوزغىلاڭ كوتىرىش ئارقىلىق مۇستەبىتلىككە قارشى بىۋاستە كۈرەش قىلىش پارتىيىمىزنىڭ نوۋەتتىكى ئىنقىلاپ مەزگىلىدىكى ئەڭ ئاساسىي، ئەڭ جىددىي ۋەزىپىلىرىدىن بىرى، دەپ ھېساپلايدۇ.

شۇڭا قۇرۇلتاي ھەر دەرىجىلىك پارتىيە تەشكىلاتلىرىغا مۇنۇلارنى تاپشۇرىدۇ:

(1) تەشۋىقات ۋە تەرغىبات ئارقىلىق پرولېتارىياتقا پات ئارىدا يېتىپ كېلىدىغان قوراللىق قوزغىلاڭنىڭ سىياسىي ئەھمىيىتىلا ئەمەس، بەلكى بۇ قوزغىلاڭغا دائىر ئەمەلىيەت جەھەتتىكى ۋە تەشكىلىي جەھەتتىكى مەسىلىلەرنىمۇ چۈشەندۈرۈلسۇن؛

(2) بۇنداق تەشۋىقات ۋە تەرغىبات ئىشىنى ئېلىپ بارغاندا، ئاممىۋى سىياسىي ئىش تاشلاشنىڭ رولى، بۇنداق ئىش تاشلاشنىڭ قوزغىلاڭنىڭ دەسلىۋىدىمۇ ۋە قوزغىلاڭ داۋامىدىمۇ ئوخشاشلا مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە ئىكەنلىكى چۈشەندۈرۈلسۇن؛

(3) پرولېتارىياتنى قوراللاندۇرۇش، قوراللىق قوزغىلاڭنىڭ ۋە قوراللىق قوزغىلاڭغا بىۋاستە رەھبەرلىك قىلىشنىڭ پىلانىنى تۈزۈپ چىقىش يولىدا ئەڭ ئۈنۈملۈك تەدبىرلەر قوللىنىلسۇن، زۆرۈر تېپىلغاندا بۇ خىزمەتنى ئىشلەش ئۈچۈن پارتىيە خادىملىرىدىن تەشكىل تاپقان مەخسۇس گۇرۇپپا تەسىس قىلىنسۇن." (ئاپتورنىڭ 1907 - يىلدىكى نەشرىگە قوشقان ئىزاھى. — تەھرىردىن)

بۇرۇن ستىرۇۋې ئەپەندىگە قويغان نامى) ياكى روسىيە تەرەققىپەرۋەر بۇرژۇئازىيە يولباشچىسىنىڭ «ئازاتلىق» ژورنىلىدا ئىپادىلەنگەن پىرىنسىپال ماقالىسىدىكى قويۇلۇش. بۇ يولباشچى، قوزغىلاڭنىڭ بولۇشى مۇقەررەر، دېگەن پىكىرگە قوشۇلمايدۇ. مەخپىي پائالىيەت ۋە توپىلاڭ ئەقىلغە سىغمايدىغان ئىنقىلاپچىلىقنىڭ ئالاھىدە ۋاستىسى. جۇمھۇرىيەتچىلىك كىشىنى قورقۇتۇشنىڭ ئۇسۇلى. قوراللىق قوزغىلاڭ ھەقىقەتتە بىر تېخنىكا مەسىلىسىدىنلا ئىبارەت، "ئەڭ ئاساسلىق، ئەڭ زورۇر ئىش"—كەڭ تەشۋىقات ئېلىپ بېرىش ۋە ئىجتىمائىي روھىي ھالەت جەھەتتىكى شەرتلەرنى ھازىرلاش.

ئۈچىنچى خىل قويۇلۇش—يېڭى ئۇچقۇنچىلار ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ قارارىدىكى قويۇلۇش. بىزنىڭ ۋەزىپىمىز—قوزغىلاڭنى تەييارلاش. قوزغىلاڭنىڭ پىلان بويىچە بولۇشى مۇمكىن ئەمەس. قوزغىلاڭ ئۈچۈن ئۈگۈشلۈق شەرتلەرنى ھوكۇمەتنىڭ قالايمىقانچىلىقى، بىزنىڭ تەرغىباتىمىز ۋە تەشكىلىي خىزمىتىمىز ۋۇجۇتقا كەلتۈرىدۇ. شۇ چاغدىلا، "تېخنىكا جەھەتتىكى جەڭ تەييارلىقى خىزمىتى ئازدۇر-كوپتۇر جىددى ئەھمىيەتكە ئىگە بولۇپ قالىدۇ".

پەقەت شۇمۇ؟ پەقەت شۇ. پرولېتارىياتنىڭ يېڭى ئۇچقۇنچى رەھبەرلىرى قوزغىلاڭنىڭ زورۇر بولۇپ قالغان-قالمىغانلىقىنى تېخى بىلمەيدۇ، پرولېتارىياتنى ئۇيۇشتۇرۇپ بىۋاستە كۈرەش قىلىش ۋەزىپىسىنىڭ قىلچە كېچىكتۈرگىلى بولمايدىغان ۋەزىپە بولۇپ قالغان-قالمىغانلىقى ئۇلارغا تېخى ئايدىڭ ئەمەس. ئەڭ ئۈنۈملۈك تەدبىرلەرنى قوللىنىشقا چاقىرىق قىلىشنىڭ زورۇرىيىتى يوق؛ بۇ تەدبىرلەرنىڭ قانداق شارائىتتا "ئاندىن" "ئازدۇر-كوپتۇر جىددى" ئەھمىيەتكە ئىگە بولىدىغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىش (1902-يىلدا ئەمەس، بەلكى 1905-يىلدا) تېخىمۇ مۇھىمراق......

يېڭى ئۇچقۇنچى يولداشلار، سىلەر ھازىر ئۆزەڭلارنىڭ مارتى-

نوۋچىلىق تەرەپكە بۇرۇلۇپ كەتكەنلىكىگلار سەۋىۋىدىن نەگە بىرىپ قالغانلىقىڭلارنى بىلەمسىلەر؟ سىلەر ئۆزەڭلارنىڭ سىياسى پەلسەپەڭلارنىڭ ئازاتچىلارنىڭ كونا پەلسەپىسىنى تەكرارلاشىنىن باشقا نەرسە ئەمەس بولۇپ چىققانلىقىنى ئۇقامسىلەر؟ سىلەر ئۆزەڭلارنىڭ پادىشاپەرەس بۇرژۇئازىيىسىنىڭ قۇيرۇغى بولۇپ قالغانلىقىڭلارنى (گەرچە بۇنداق بولۇپ قىلىشنى خالىمىساڭلارمۇ، ئاڭقىسىزلىقتا قالغان بولساڭلارمۇ) ئۇقامسىلەر؟ سۇدەك يادلىۋالغان نەرسىلەرنى تەكرارلىغان ۋە ۋەز ـ نەسىھەتلەرنى مەشىق قىلغىنىڭلاردا، ـــ پېتىر ستروۋېنىڭ ئۇنتۇلماس ماقالىسىدىكى ئۇنتۇلماس بىر جۇملىسى بىلەن ئېيتقاندا ـــ "ئىنقىلاۋىي ھەركەتنىڭ ئاشكارا خاراكتىرى ھازىر خەلق ئاممىسىغا بىلىندۇرمەي تەسىر كورسىتىشنىڭ ئەڭ مۇھىم شەرتلىرىدىن بىرى" ئىكەنلىكىنى بايقىماي قالغانلىقىڭلار ئەمدى ئۆزەڭلارغا ئايدىڭ بولدىمۇ ـ يوق؟

۹

## ئىنقىلاپ مەزگىلىدە ئۇزۇل ـ كېسىل ئوكتىچى پارتىيە بولۇش دىگەن نىمە؟

ئەمدى ۋاقىتلىق ھوكۇمەت توغرىسىدىكى قارارنى تەكشۇرۇشكە قايتىمىز. بىز، يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ تاكتىكىسى ئىنقىلاپنى ئالغا سىلجىتمايدۇ، ـــ ئۇلارمۇ ئۆزلىرىنىڭ قارارى ئارقىلىق ئىنقىلاپنى ئالغا سىلجىتىشقا كاپالەتلىك قىلماقچى بولغاندۇ، ئېھتىمال، ـــ بەلكى ئىنقىلاپنى ئارقىغا چېكىندۇرىدۇ، دەپ كورسىتىپ ئوتكەن ئىدۇق. بىز دەل ئۇلارنىڭ مۇشۇ تاكتىكىسى شاللاق بۇرژۇئازىيە بىلەن بولغان كورەشتە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنى ئامالسىز قىلىپ

قويىدۇكى، ھەرگىز ئۇنىڭ بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىگە قوشۇلۇپ كېتىش خەۋپىنىڭ ئالدىنى ئالالمايدۇ، دەپ كۆرسىتىپ ئۆتكەن ئىدۇق. قارارنىڭ ناتوغرا ئاساسىدىن تۆۋەندىكىدەك ناتوغرا خۇلاسىنىڭ چىقىرىلىدىغانلىقى تەبىي: "دېمەك، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ۋاقىتلىق ھۆكۈمەتتىكى ھاكىمىيەتنى تارتىۋېلىش ياكى بۆلۈشۈۋېلىشنى مەقسەت قىلماسلىقى، بەلكى ئۆزۈل-كېسىل ئىنقىلاۋىي ئۆكتىچى پارتىيە بولۇپ قېلىۋېرىشى لازىم." بۇ خۇلاسىنىڭ مەقسەتكە دائىر بىرىنچى بۆلىكىنى كۆرۈپ بېقىڭلار. يېڭى ئۇچقۇنچىلار ئىنقىلاپنىڭ چارىزىم ئۈستىدىن ئۆزۈل-كېسىل غەلىبە قىلىشىنى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ پائالىيەت مەقسىدى قىلىپ ئوتتۇرىغا قويامدۇ-يوق؟ ھەئە، ئوتتۇرىغا قويىدۇ. ئۇلار ئۆزۈل-كېسىل غەلىبىنىڭ شەرتلىرىنى توغرا بايان قىلىشنى بىلمەي "ئازاتچىلار" نىڭ پىكىرلىرىنى قوللىنىپ خاتا قىلغان، بىراق ئۇلار ھەر ھالدا يۇقۇرىدا كۆرسىتىلگەن مەقسەتنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ. ئاندىن قالسا، ئۇلار ۋاقىتلىق ھۆكۈمەت بىلەن قوزغىلاڭنى بىر بىرىگە باغلامدۇ؟ ھەئە، شۇنداق قىلىدۇ، ئۇلار بۇ ئىككىسىنى بىر بىرىگە بىۋاستە باغلاپ، ۋاقىتلىق ھۆكۈمەتنى "غەلىبىلىك خەلق قوزغىلىڭىدىن كېلىدۇ" دەيدۇ. ئاخىردا، ئۇلار قوزغىلاڭغا رەھبەرلىك قىلىشنى ئۆزىنىڭ مەقسىدى قىلىپ ئوتتۇرىغا قويامدۇ؟ ھەئە، شۇنداق قىلىدۇ، ئۇلار سترۇۋې ئەپەندىدەك ئۆزىنى قاچۇرۇپ، قوزغىلاڭنىڭ زورۇرلۇقى ۋە قىلچە كېچىكتۈرۈپ بولمايدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىشقا ئۇنىمايۋاتقان بولسىمۇ لېكىن ئەينى ۋاقىتتا ئۇلار يەنە سترۇۋې ئەپەندىدىن پەرقلەنگەن ھالدا، "سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئۇنى (قوزغىلاڭنى) ئۆز تەسىرىگە ۋە رەھبەرلىكىگە بويسۇندۇرۇشقا تىرىشىدۇ ۋە ئۇنىڭدىن پايدىلىنىپ ئىشچىلار سىنىپىنىڭ مەنپەئەتىنى قولغا كەلتۈرىدۇ" دەيدۇ.

بۇ سوزلەرنىڭ ھەممىسى جايىدا ئېيتىلغان سوزلەر ئەمەسمۇ؟ بىزنىڭ **مەقسىدىمىز**ــپۇرولېتارلار ئاممىسىنىڭ ۋە **غەيرى پۇرولېتارلار** ئاممىسىنىڭ قوزغىلىڭىنى ئوز تەسىرىمىزگە ۋە رەھبەرلىگىمىزگە بوي سۇندىرىغان قىلىش ھەمدە ئۇنىڭدىن پايدىلىنىپ ئوزىمىزنىڭ مەنپەئەتىمىزنى قولغا كەلتۇرۇش. شۇڭا بىزنىڭ مەقسىدىمىز ــ قوزغىلاڭ ۋاقتىدا ھەم پۇرولېتارىياتقا رەھبەرلىك قىلىش، ھەم ئىنقىلاۋىي بۇرژۇئازىيە بىلەن ئۇششاق بۇرژۇئازىيىگە ("غەيرى پۇرولېتارىيات گۇرۇھى"غا) رەھبەرلىك قىلىش يەنى قوزغىلاڭنىڭ رەھبەرلىك ھوقۇقىنى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى بىلەن ئىنقىلاۋىي بۇرژۇئازىيە "**بولۇشۇۋېلىپ تۇتۇش**". بىزنىڭ مەقسىدىمىز ــ ۋاقىتلىق ھوكۇمەت ("غەلىبىلىك خەلق قوزغىلىڭىدىن كېلىدۇ"غان ۋاقىتلىق ھوكۇمەت) قۇرۇش ئۇچۇن، قوزغىلاڭنى **غەلىبىگە** ئېرىشتۇرۇش. **دېمەك**...... دېمەك بىز ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتنىكى ھاكىمىيەتنى تارتىۋېلىش ياكى بولۇشۇۋېلىشنى مەقسەت قىلماسلىقىمىز **لازىم!!**

بىزنىڭ دوستلىرىمىز ئۇنداق دەپمۇ، بۇنداق دەپمۇ ئوز گېپىنى زادى قاملاشتۇرالمايدۇ. ئۇلار قۇرۇق بانا كورسىتىپ قوزغىلاڭنى رەت قىلغۇچى سترۇۋې ئەپەندىنىڭ نۇقتىنەزىرى بىلەن قىلچە كېچىكتۇرۇپ بولمايدىغان بۇ ۋەزىپىنى ئىشقا ئاشۇرۇشقا كىرىشىشنى چاقىرىق قىلغۇچى ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ نۇقتىنەزىرى ئوتتۇرىسىدا ئارىسالدا بولۇپ يۈرىدۇ. ئۇلار پىرىنسىپ جەھەتتە ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە قاتنىشىشنىڭ ھەرقانداق پۇرولېتارىياتقا ساتقىنلىق قىلغانلىق دەپ ئەيىپلەيدىغان ھوكۇمەتسىزلىك بىلەن سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ قوزغىلاڭغا رەھبەرلىك تەسىرى بولغان شارائىتتا ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە قاتنىشىشنى تەلەپ قىلىدىغان ماركسىزم ئوتتۇرىسىدا ئارىسالدا

بولۇپ يۈرىدۇ①. ئۇلاردا ھېچقانداق مۇستەقىل مەيدان يوق: نە چار ھوكۇمىتى بىلەن مۇرەسسەلىشىپ ئۇلجا بولۇشمەكچى بولغان ۋە شۇ سەۋەپتىن قوزغىلاڭ مەسىلىسىدىن ئۆزىنى قاچۇرىدىغان ۋە ئۇنى سىلاپ-سىپاپ ئۇتكۇزۇۋېتىدىغان ستروۋې ئەپەندىنىڭ مەيدانى يوق، نە ھەرقانداق "يۇقۇرىدىن" ھەركەت قىلىشنى ۋە بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىغا ھەرقانداق ھالدا بولمىسۇن قاتنىششىنى ئەيىپلەيدىغان ھوكۇمەتسىزلەرنىڭ مەيدانى يوق. يېڭى ئۇچقۇنچىلار چار ھوكۇمىتى بىلەن مۇرەسسەلىشىپ ئۇلجا بولۇشۇۋېلىشىنى چارىزىم ئۇستىدىن غەلىبە قىلىش بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋېتىدۇ. ئۇلارنىڭ بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىغا قاتناشقۇسى بار. ئۇلار مارتىنوۋنىڭ "ئىككى خىل دىكتاتۇرا" سىدىن سەل-پەل ئىلگىرىلىدى. ئۇلار ھەتتا خەلق قوزغىلىڭىغا رەھبەرلىك قىلىشقا قوشۇلىدۇ، بىراق، قوزغىلاڭ غەلىبە قىلغاندىن كېيىن (بەلكىم قوزغىلاڭ غەلىبە قىلاي دەپ قالغان ۋاقىتتا؟) رەھبەرلىك قىلىشتىن دەرھال ۋازكېچىشنى يەنى غالىبىيەت مېۋىسىدىن بەھرىمەن بولماسلىقنى بەلكى غالىبىيەت مېۋىسىنىڭ ھەممىنىۋاسىنى پۈتۈنلەي بۇرژۇئازىيىگە تەقدىم قىلىشنى تەشەببۇس قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ "قوزغىلاڭدىن پايدىلىنىپ ئىشچىلار سىنىپىنىڭ مەنپەئەتىنى قولغا كەلتۈرۈش" دىگەن نىمىسى ئەنە شۇ......

بۇ مۇجمەل ئىدىيىنى داۋاملىق تەھلىل قىلىشنىڭ ھاجىتى يوق. بۇنىڭدىن كورە، "ئۇزۇل-كېسىل ئىنقىلاۋىي ئوكتىچى پارتىيە بولۇپ قېلىۋېرىش" دىگەن سوز بىلەن ئىپادىلەنگەن بۇ مۇجمەل

① «پرولېتارلار» گېزىتىنىڭ 3-سانىدىكى «ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت ھەققىدە» دىگەن تېمىدىكى ئىككىنچى ماقالىغا قارالسۇن («لېنىن ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە نەشرى، 8-توم، 441 — 449-بەتلەر. — تەھرىردىن)

ئىدىيىنىڭ **كېلىپ چىقىشىنى** تەكشۈرۈپ كورگىنىمىز تۈزۈكرەك.

بۇ سوز ــ خەلقارا ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتىك ھەركەتنىڭ بىزگە ناھايىتى تونۇش قائىدىلىرىدىن بىرى. بۇ تامامەن توغرا قائىدە. بۇ قائىدە پارلامېنت تۈزۈمىدىكى مەملىكەتلەردە شىۋىجېگجۇيىغا ياكى ئاغمىچىلىققا قارشى تۇرغۇچى بارلىق كىشىلەرنىڭ ئادەت تىلى بولۇپ قالدى. بۇ قائىدە "پارلامېنت مەستانىلىغى"، مىلېرانىزىم، بېرنىشتېينچىلىق[115] ۋە تۇراتىچە ئىتالىيە ئىسلاھاتچىلىغىغا قارشى ئورۇنلۇق ۋە زورۇر قايتۇرما زەربە، بۇنى ھەممە ئېتىراپ قىلىدۇ. كوكۇلچەك يېڭى ئۇچقۇنچىلىرىمىز بۇ ياخشى قائىدىنى سۇدەك يادلىۋالغان ھەمدە ئۇنى قىزغىنلىق بىلەن...... **پۇتۇنلەي بىمەھەل** تەتبىق قىلغان. **ھېچبىر** پارلامېنت مەۋجۇت بولمىغان **ئەھۋالغا** ئۇيغۇنلىشىش ئۈچۈن يېزىلغان قاراردا قاراپ تۇرۇپ پارلامېنت كۇرىشىنىڭ كاتېگورىيىسى ئوتتۇرىغا قويۇلغان. **قوزغىلاڭ** ھەققىدە ھېچكىمۇ ئەستايىدىل سوز ئاچمىغان ۋاقىتتىكى سىياسى ۋەزىيەتنىڭ ئىنكاسى ۋە ئىپادىسى بولغان "ئوكتىچى" دېگەن ئۇقۇم قوزغىلاڭ **باشلىنىپ كەتكەن** ۋە ئىنقىلاپنى ياقلىغۇچىلارنىڭ ھەممىسى قوزغى-لاڭغا رەھبەرلىك قىلىش توغرىسىدا ئويلاۋاتقان ۋە سوزلىشىۋاتقان ۋاقىتتىكى ۋەزىيەتكە ئۇلۇك ھالدا كوچۇرۇپ كېلىندى. **دەل** ئىنقىلاپ قوزغىلاڭ غەلىبە قىلغان چاغدا **يۇقۇرىدىن** ھەركەت قىلىش كېرەك دېگەن مەسىلىنى ئوتتۇرىغا قويۇۋاتقان **چاغدا**، **"باشتىن - ئاخىر"** بۇرۇنقىدەك ھەركەت قىلىشنى يەنى پەقەت "توۋەندىن" ھەركەت قىلىشنى خالايدىغانلىغىنى ئالاھىدە بىر ئىش قىلىپ سۇرەن - شاۋقۇن بىلەن بىلدۇرۇشمەكتە.

يېڭى ئۇچقۇنچىلىرىمىزنى تازا نەس باسقان! ئۇلار ھەتتا سوتسىيال دېموكراتىزملىق توغرا قائىدىنى ئىپادىلىگىنىدىمۇ، بۇ قائىدىنى توغرا تەتبىق قىلالمايدۇ. ئۇلار، ئىنقىلاپ باشلىنىپ كەتكەن

مەزگىلدە، پارلامېنت بولمىغان ئەھۋالدا، ئىچكى ئۇرۇش بولۇۋاتقان چاغدا، قوزغىلاڭ پارتلاۋاتقان چاغدا، پارلامېنت كۈرىشى توغرىسىدىكى تۇرلۇك ئۇققۇملار ۋە ئاتالغۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ ئۆزىنىڭ ئەكس تەرىپىگە ئايلىنىپ قالىدىغانلىقىنى ئويلاپ كۆرۈشمىگەن. ئۇلار، بۇنداق شارائىتتا، تۈزىتىلگەن لايىھىنىڭ نامايىش ئارقىلىق ئوتتۇرىغا چىقىرىلىدىغانلىقىنى، سوئال-سوراقلارنىڭ قوراللانغان پۇقرالارنىڭ ھۇجۇمى ئارقىلىق ئوتتۇرىغا قويۇلىدىغانلىقىنى، ھوكۇمەتكە قارشى تۇرۇشنىڭ ھوكۇمەتنى زورلۇق بىلەن ئاغدۇرۇپ تاشلاش ئارقىلىق ئىشقا ئاشۇرۇلىدىغانلىقىنى ئويلاپ يەتمىگەن.

خۇددى ئىلىمىزنىڭ خەلق چوچەكىدىكى مەشھۇر باش قەھرىمانىنىڭ ھەمىشە نامۇۋاپىق سورۇنلاردا ئۆزىنىڭ خەيرلىك سوزلىرىنى تەكرارلىغىنىدەك، بىزدىكى مارتىنوۋنىڭ مۇرىتلىرىمۇ بىۋاستە ھەربى ھەركەت باشلىنىپ كەتتى دەپ ھىساپلىغان چاغلاردىلا تېچ پارلامېنت كۈرىشى توغرىسىدىكى ۋەز-نەسىھەتلەرنى تەكرارلاپ قويۇشىدۇ. ھە دىگەندىلا "ئىنقىلاپنىڭ ئۇزۇل-كېسىل غەلىبىسى" ۋە "خەلق قوزغىلىڭى" تىلغا ئېلىنغان قاراردا "ئۇزۇل-كېسىل ئوكتىچىلەردىن بولۇش" دىگەن شوئارنى تەنتەنە بىلەن ئوتتۇرىغا قويۇشتىنمۇ كۈلكىلىك ئىش بولماس! مۇھتەرەم ئەپەندىلەر، ئويلاپ بېقىڭلارچۇ: قوزغىلاڭ مەزگىلىدە "ئۇزۇل-كېسىل ئوكتىچىلەردىن بولۇش" دىگەنىنىڭ مەنىسى نىمە؟ ھوكۇمەتنى پاش قىلىش دىگەنلىكمۇ ياكى ھوكۇمەتنى ئاغدۇرۇش دىگەنلىكمۇ؟ ھوكۇمەتكە ئاۋاز بېرىش ئارقىلىق قارشى تۇرۇش دىگەنلىكمۇ ياكى ئاشكارا جەڭدە ھوكۇمەتنىڭ قوراللىق كۈچلىرىنى يېڭىش دىگەنلىكمۇ؟ ھوكۇمەتنىڭ غەزىنىسىنى تولدۇرۇشنى رەت قىلىش دىگەنلىكمۇ ياكى شۇ غەزىنىنى قوزغىلاڭ ئېھتىياجلىرىغا، ئىشچىلار بىلەن دىخانلارنى قوراللاندۇرۇشقا ۋە ئاساسي قانۇن چىقىرىش كېڭىشىنى چاقىرىشقا سەرپ قىلىش

ئۇچۇن ئىنقىلاۋىي ۋاستىلەر بىلەن تارتىۋېلىش دېگەنلىكمۇ؟ مۇھتەرەم ئەپەندىلەر، سىلەر "ئۇزۇل - كېسىل ئوكتىچىلەردىن بولۇش" دېگەن ئۇقۇمنىڭ پەقەت پاسسىپ ھەركەتلەرنىلا يەنى پاش قىلىش، ئاۋاز بېرىش ئارقىلىق قارشى تۇرۇش، رەت قىلىشلارنىلا بىلدۈرىدىغانلىقىنى چۈشىنىشكە باشلىدىڭلارمۇ؟ نىمىشقا شۇنداق بولىدۇ؟ چۈنكى بۇ ئۇقۇم پارلامېنت كۈرىشى بىلەنلا مۇناسىۋەتلىك، يەنە كېلىپ ئۇ "ئۇزۇل - كېسىل غەلىبە"نى ھېچكىممۇ كۆرەشنىڭ بىۋاستە مەقسىدى قىلىپ ئوتتۇرىغا قويمىغان دەۋردىلا قوللىنىلىدۇ. سىياسى جەھەتتىن ئېزىلگەن خەلق غەلىبىنى جانپىدالىق بىلەن قولغا كەلتۈرۈش يولىدا پۈتۈن سەپ بويىچە قەتئىي ھۇجۇمنى باشلىۋەتكەندىن بېرى بۇ جەھەتتىكى ئەھۋالنىڭ تۈپتىن ئۆزگىرىپ كەتكەنلىكىنى سىلەر چۈشىنىشكە باشلىدىڭلارمۇ - يوق؟

ئەمدى ئىشچىلار بىزگە، قىلچە كېچىكتۈرۈپ بولمايدىغان قوزغىلاڭ خىزمىتىنى تىرىشىپ ئىشلەش كېرەكمۇ - يوق؟ باشلىنىپ كەتكەن قوزغىلاڭنى قانداق قىلىپ غەلىبىگە ئېرىشتۈرۈش كېرەك؟ بۇ غەلىبە-دىن قانداق پايدىلىنىش كېرەك؟ غەلىبە قىلغاندا قانداق پروگرام-مىنى ئىشقا ئاشۇرغىلى بولىدۇ ۋە ئىشقا ئاشۇرۇش كېرەك؟ دېگەن سوئاللارنى قويماقتا. ماركسىزمنى چوڭقۇرلاشتۇرۇۋاتقان يېڭى ئۇچقۇنچىلار: ئۇزۇل - كېسىل ئىنقىلاۋىي ئوكتىچى پارتىيە بولۇپ قېلىۋېرىش كېرەك...... دەپ جاۋاپ بېرىدۇ. شۇنداق ئىكەن، بىز بۇ رىتسارلارنى چاكىنىنىڭ چاكىنىسى دەپ ئاتىغىنىمىزدا توغرا قىلغان بولمايمىزمۇ؟

## 10

## ”ئىنقىلاۋىي كوممۇنا“ ۋە پرولېتارىيات بىلەن دېخانلارنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتۇرىسى

يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ ۋەكىللەر يىغىنى يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتى تۇرۇپ كەلگەن ھوكۇمەتسىزلىك مەيدانىنى (”ھەم تۆۋەندىن، ھەم يۇقۇرىدىن“ ھەركەت قىلىش ئەمەس، پەقەت ”تۆۋەندىن“ لا ھەركەت قىلىشنى) ساقلاپ قالالمىدى. قوزغىلاڭ كۆتىرىشكە يول قويۇش، لېكىن غەلىبە قىلىشقا ھەم ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە قاتنىششقا يول قويماسلىقنىڭ ئۇچىغا چىققان بىمەنىلىك بولىدىغانلىقى بەكمۇ ئوچۇق كورۇنۇپ تۇراتتى. شۇڭا، قاراردا مارتىنوۋ بىلەن مارتوۋنىڭ مەسىلىگە بەرگەن جاۋاپلىرىغا بەزىبىر قوشۇمچە شەرتلەر ۋە چەكلىمىلەر كىرگۈزۈلگەن. قارارنىڭ تۆۋەندىكى بولىگىدە بايان قىلىنغان بۇ قوشۇمچە شەرتلەرنى كوزدىن كەچۈرۈپ چىقايلى:

”بۇنداق تاكتىكىنى يولغا قويۇش («ئۇزۇل-كېسىل ئىنقىلاۋىي ئوكتىچى پارتىيە بولۇپ قېلىۋېرىش») ھەرگىز قوزغىلاڭنى كېڭەيتىشكە ۋە ھوكۇمەتنى پارچىلاشقا تۇرتكە بولۇشنىلا كوزلەپ بىرەر شەھەر، بىرەر رايوندا ھاكىمىيەتنى جۇزئى ھالدا، ۋاقىتىنچە تارتىۋېلىپ، ئىنقىلاۋىي كوممۇنىلار قۇرۇشنىمۇ مۇۋاپىق بولمايدۇ، دېگەنلىك ئەمەس، ئەلۋەتتە.“

شۇنداق ئىكەن، دېمەك، پرىنسىپ جەھەتتە تۆۋەندىنلا ئەمەس، بەلكى يۇقۇرىدىن ھەركەت قىلىشقىمۇ يول قويۇلغان بولىدۇ. دېمەك ل. مارتوۋنىڭ «ئۇچقۇن» گېزىتىدە (93-سانىدا) ئېلان قىلىنغان

داڭلىق فىلىيەتونىدا ئۇتتۇرىغا قويۇلغان كوزفاراشلىرى رەت قىلىنغان بولىدۇ ۋە «ئالغا» گېزىتىنىڭ تاكتىكىسى يەنى "توۋەنىدىن" لا ئەمەس، بەلكى "يۇقۇرىدىن"مۇ ھەركەت قىلىش كېرەك، دىگەن تاكتىكىسى توغرا دەپ ئېتىراپ قىلىنغان بولىدۇ.

ئاندىن قالسا، ھاكىمىيەتنى تارتىۋېلىشقا (جۇزئى ھالدا، ۋاقتىنچە ۋە باشقا تەرىقىدە تارتىۋېلىنغاندىمۇ) يالغۇز سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭلا، يالغۇز پۇرولېتارىياتنىڭلا قاتنىشىشى شەرت ئەمەس، ئەلۋەتتە. بۇنىڭ سەۋەبى شۇكى، دېموكراتىك ئىنقىلاپ پۇرولېتارىياتقىلا پايدىلىق بولۇپ قالمايدۇ، بۇ ئىنقىلاپقا پائال قاتناشقانلارمۇ بىر پۇرولېتارىياتنىڭ ئۆزىلا ئەمەس. بۇنىڭ سەۋەبى شۇكى، بۇ قارارنىڭ 1-بولىكىدە ئېيتىلغىنىدەك، قوزغىلاڭ "خەلق" قوزغىلىڭى، قوزغىلاڭغا قاتناشقانلار ئىچىدە "غەيرى پۇرولېتارلار گۇرۇھى"مۇ (ۋەكىللەر يىغىنى تەرەپدارلىرىنىڭ قوزغىلاڭ مەسىلىسى توغرىسىدىكى قارارىدا شۇنداق دېيىلگەن) يەنى بۇرژۇئازىيىمۇ بار. دىمەك، سوتسىيالىزىمچىلارنىڭ ئۇششاق بۇرژۇئازىيە بىلەن بىرلىكتە ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە قاتنىشىش يولىدىكى ھەرقانداق قىلىغى ئىشچىلار سىنىپىغا ئاسىلىق قىلغانلىق بولىدۇ دىگەن پىرىنسىپنى، خۇددى «ئالغا» گېزىتىنىڭ ئارزۇ قىلغىنىدەك، **ۋەكىللەر يىغىنى چۇرۇپ تاشلايدۇ.** "ئاسىلىق" نىڭ جۇزئىي، ۋاقتىنچە، رايون خاراكتېرلىق ياكى باشقىچە بولۇشى بىلەن "ئاسىلىق" ئاسىلىق بولماي قالىدۇ. دىمەك، ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە قاتنىشىشنى چاكىنا ژورېسىزىم بىلەن بىر قاتاردا قويۇشنى، خۇددى «ئالغا» گېزىتىنىڭ ئارزۇ قىلغىنىدەك[240] ، ۋەكىللەر يىغىنى **چۇرۇپ تاشلايدۇ.** ھوكۇمەت ئۆز ھوقۇقىنىڭ نۇرغۇن شەھەرلەرگە ئەمەس، بىرلا شەھەرگە، نۇرغۇن رايونلارغا ئەمەس، بىرلا رايونغا يېتىدىغانلىغى بىلەنلا ھوكۇمەت بولماي قالمايدۇ؛ شۇنداقلا ئۇنىڭ قانداق

ئاتىلىدىغانلىغى بىلەنلا ھوكۇمەت بولماي قالمايدۇ. شۇنداق قىلىپ، **مەسىلىنىڭ** يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتى توغرىلاپ قويماقچى بولغان **پىرىنسىپلىق قويۇلۇشى ۋەكىللەر يىغىنى تەرىپىدىن چورۇپ تاشلىنىدۇ.**

ئەمدى بىز، ۋەكىللەر يىغىنى ئۆزىنىڭ ھازىر پىرىنسىپ جەھەتتە يول قويغان ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت قۇرۇش ۋە ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە قاتنىشىش توغرىسىدىكى تەشەببۇسىغا قويغان چەكلىمىلەرنىڭ مۇۋاپىق ياكى مۇۋاپىق ئەمەسلىگىنى كوزدىن كەچۇرۇپ چىقايلى. "ۋاقىتىنچە" («временный») دىگەن ئۇقۇمنىڭ "ۋاقىتلىق" («эпизодический») دىگەن ئۇقۇمدىن نىمە پەرقى بارلىغى بىزگە نامەلۇم. بۇ يەردە ئۇ "يېڭى" سوز ۋە چەتتىن كىرگەن سوز ئارقىلىق روشەن پىكىر يوقلۇغىنى يوشۇرۇش ئۇچۇنلا قوللىنىلىۋاتقان بولسا كېرەك. **قارىماققا** بۇ سوز "چوڭقۇر مەنىلىك" تەك كورۇنىدۇ، ئەمىلىيەتتە، تېخىمۇ تۇتۇق ۋە مۇجمەل، خالاس. مەلۇم شەھەردە ياكى مەلۇم رايوندا جۇزئى ھالدا "ھاكىمىيەتنى تارتىۋېلىش"نىڭ "مۇۋاپىق" بولۇشى بىلەن پۇتۇن مەملىكەت دائىرىلىك ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە قاتنىشىشنىڭ نىمە پەرقى بار؟ 9-يانۋار ۋەقەسى بولغان پېتېربۇرگدەك جايمۇ بىر "شەھەر" ئەمەسمۇ؟ نۇرغۇن دولەتلەردىن چوڭ بولغان كاۋكازدەك جايمۇ بىر رايون ئەمەسمۇ؟ بىر رايوندا ئەمەس، ھەتتا بىر شەھەردە "ھاكىمىيەتنى تارتىۋالغان"چاغدىمۇ تۇرمە، ساقچى ۋە دولەت غەزنىسى، ۋاھاكازا، ۋاھاكازالارغا قانداق مۇئامىلە قىلىش مەسىلىسى (بىر ۋاقىتلاردا يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتىنى تەڭلىككە سېلىپ قويغان مەسىلىلەر) بىزنىڭ ئالدىمىزغا قويۇلمامدۇ؟ ئەلۋەتتە، كۇچلەر يېتىشمەي، قوزغىلاڭ تولۇق مۇۋەپپەقىيەت قازىنالمىغان چاغدا، قوزغىلاڭ ئۇزۇل-كېسىل غەلىبىگە ئېرىشەلمىگەن چاغدا، جۇزئىلىكتە، شەھەر ياكى باشقا دائىرىدە ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتنىڭ بولۇشى مۇم-

كىنىلگىنىنى ھېچكىم ئىنكار قىلمايدۇ. بىراق، ئەپەندىلەر، بۇنىڭ مەسىلە بىلەن نېمە ئالاقىسى بار؟ سىلەر قاراربىڭلارنىڭ بېشىدىلا "ئىنقىلاپنىڭ ئۇزۇل-كېسىل غەلىبىسى" ۋە "غەلىبىلىك خەلق قوزغىلىڭى" ئۈستىدە توختالمىغانمىدىڭلار؟؟ قاچاندىن بېرى سوتسىيال دېموكراتلار ھوكۇمەتسىزلەرنىڭ قىلغىنى تېپىۋېلىپ، پۇرولېتارىياتنىڭ دىققەت نەزىرىنى ۋە نىشانىنى چېچىۋېتىدىغان، پۇرولېتارىياتنى ئومۇمى يۇزلۇك بىرلىككە كەلگەن، مۇكەممەل ۋە ئەتراپلىق كۇرەش ئېلىپ بېرىشقا ئەمەس، بەلكى "جۇزئى" كۇرەش ئېلىپ بېرىشقا يېتەكلەيدىغان بولۇپ قالدى؟ سىلەر بىر شەھەردە "ھاكىمىيەتنى تارتىۋېلىش" ئۈستىدە توختالغىنىڭلاردا، بۇنى "قوزغىلاڭنى كېڭەيتىش" ئۇچۇن دىدىڭلار، ئۇنداق بولسا، بىز بۇنى باشقا بىر شەھەرگىچە كېڭەيتىش ئۇچۇن دەپ دادىللىق بىلەن قىياس قىلىساق بولامدۇ؟ بىز بۇنى ھەممە شەھەرگىچە كېڭەيتىش ئۇچۇن دەپ دادىللىق بىلەن ئۇمىت قىلىساق بولامدۇ؟ ئەپەندىلەر، سىلەرنىڭ خۇلاسەڭلار خۇددى ئۇنىڭ ئاساسلىرىغا ئوخشاشلا ئاياق بېسىپ تۇرالمايدۇ، ئوخشاشلا تاسادىپى، ئوخشاشلا بىر بىرىگە زىت، ئوخشاشلا مۇجىمەل. روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 3-قۇرۇلتىيى ئومۇمى ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت مەسىلىسىگە تەپسىلى ۋە ئېنىق جاۋاپ بەردى. بۇ جاۋاپ ھەممە جۇزئى ۋاقىتلىق ھوكۇمەتلەرنىمۇ ئوز ئىچىگە ئالىدۇ. ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ جاۋاۋى بولسا مەسىلىنىڭ بىر قىسمىنى زورمۇ-زور، خالىغانچە ئايرىپ چىقىدۇ، نەتىجىدە پۈتۈن مەسىلىدىن قېچىپ (بىراق بۇنى ئىشقا ئاشۇرالمايدۇ)، مەسىلىنى ئىنتايىن چىگىشلەشتۇرۇۋېتىدۇ.

"ئىنقىلاۋىي كوممۇنا" دىگەن نېمە؟ بۇ ئۇقۇمنىڭ "ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت" تىن پەرقى بارمۇ؟ پەرقى بولسا نەدە؟ بۇلارنى ۋەكىللەر يىغىنى تەرەپدارى بولغان ئەپەندىلەرنىڭ ئوزىمۇ بىلمەيدۇ.

ئوزلىرىنىڭ ئىنقىلاۋىي پىكىرلىرىنىڭ چىگىشلىكى نەتىجىسىدە، — بۇ دائىم بولۇپ تۇرىدىغان ئىش، — ئۇلار ساپلا **ئىنقىلاۋىي قۇرۇق گەپلەرنى** ساتىدۇ. دەرھەقىقەت، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ۋەكىللىرىنىڭ قارارىدا "ئىنقىلاۋىي كوممۇنا" دىگەن سوزنىڭ ئىشلىتىلىشى ئىنقىلاۋىي قۇرۇق گەپ سېتىشتىن باشقا نەرسە ئەمەس. ماركس **ئاللىقاچان ۋاقتى ئوتۇپ كەتكەن** بۇنداق "تەسىرلىك" ئاتالغۇ ئارقىلىق كەلگۈسىدىكى ۋەزىپىلەرنى يوشۇرۇپ قالىدىغان قۇرۇق گەپلەرنى كوپ ئەيىپلىگەن ئىدى. تارىختا رول ئوينىغان تەسىرلىك ئاتالغۇ مۇنداق ئەھۋالدا قۇرۇق، زىيانلىق، پۇچەك نەرسىگە، زىبۇ-زىننەتكە ئايلىنىپ قالىدۇ. بىز **نىمە ئۇچۇن** ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت قۇرماقچىمىز؟ باشلىنىپ كەتكەن خەلق قوزغىلىڭى كەلگۈسىدە غەلىبە قىلغان ھەمدە بىز ھاكىمىيەتكە ھەل قىلغۇچ تەسىر كورسەتكەن چاغدا، بىز **زادى قانداق ئىسلاھاتلارنى** ئىشقا ئاشۇرماقچىمىز؟ — مانا مۇشۇ مەسىلىلەرنى بىز ئىشچىلارغا ۋە بارلىق خەلققە قىلچە مۇجمەللەشتۇرمەستىن، ئېنىق چۈشەندۇرۇپ بېرىشىمىز كېرەك. سىياسى رەھبەرلەرنىڭ ئالدىدا تۇرغان مەسىلىلەر ئەنە شۇ.

روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 3-قۇرۇلتىيى بۇ مەسىلىلەرگە ناھايىتى ئېنىق جاۋاپ بەردى، بۇ ئىسلاھاتلار توغرىسىدا مۇكەممەل پۇروگىراممىا يەنى پارتىيىمىزنىڭ تووەن پۇروگىراممىسىنى ئوتتۇرىغا قويىدى. "كوممۇنا" دىگەن سوز بولسا بۇ مەسىلىلەرگە ھىچقانداق جاۋاپ بەرمەيدۇ، پەقەت يىراقتىكى سادالار بىلەن ......ياكى قۇرۇق گەپلەر بىلەنلا كىشىلەرنىڭ كاللىسىنى ئېلىشتۇرىدۇ، خالاس. بىز، مەسىلەن، 1871-يىلدىكى پارىژ كوممۇنىسىنى قانچە قەدىرلىسەك، ئۇنىڭ خاتالىقلىرىنى ۋە ئالاھىدە شارائىتىنى تەھلىل قىلماي تۇرۇپ، ئۇنى پەش قىلىش ئارقىلىق ئىشنى سىلاپ-

سىياپ ئۇتكۈزۈۋېتىشكە يول قويمايمىز. ئۇنداق قىلىش كوممۇنىنىڭ ھەر بىر ھەركىتىگە چوقۇنۇپ ئېنگېلسنىڭ مەسخىرىسىگە قالغان بلانكىچىلارنىڭ خاتالىقلىرىنى (ئۇزلىرىنىڭ 1874 ـ يىلدىكى "خىتاپنامە"سىدە) تەكرارلىغانلىق بولىدۇ[241]. ئەگەر بىرەر ئىشچى ۋەكىللەر يىغىنى تەرەپدارلىرىدىن قارارداا ئېيتىلغان **بۇ** "ئىنقىلاۋىي كوممۇنا" دىگەن نىمە؟ ـــ دەپ سوراپ قالسا، ۋەكىللەر يىغىنى تەرەپدارلىرى قانداق جاۋاپ بېرىدۇ؟ ئۇلار، تارىختا ئۇتكەن بىر ئىشچىلار ھوكۇمىتى ئاشۇ نام بىلەن ئاتىلىپتىكەن، بۇ ھوكۇمەت دېموكىراتىك ئىنقىلاپ ئامىللىرى بىلەن سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپ ئامىللىرىنى پەرق ئېتىشكە ماھىر بولالماپتىكەن ۋە شۇ چاغدا پەرق ئېتىشمۇ مۇمكىن ئەمەسكەن، ئۇ جۇمھۇرىيەت ئۇچۇن كۇرەش قىلىش ۋەزىپىسى بىلەن سوتسىيالىزىم ئۇچۇن كۇرەش قىلىش ۋەزىپىسىنى ئارىلاشتۇرۇۋېتىپتىكەن، ۋېرسالغا قەتئى ھەربى ھۇجۇم قىلىش ۋەزىپىسىنى ھەل قىلالماپتىكەن، فرانسىيە بانكىسىنى تارتىۋالالماي خاتا قىپتىكەن ۋە باشقىلار دەپلا جاۋاپ قايتۇرىدۇ، خالاس. قىسقىسى، سىلەر بۇ مەسىلىلەرگە جاۋاپ قايتۇرغىنىڭلاردا، مەيلى پارىژ كوممۇنىسىنى شېپى كەلتۇرۇڭلار ياكى باشقا ئاللىقانداق كوممۇنىنى شېپى كەلتۇرۇڭلار، سىلەر جەزمەن: **بىزنىڭ ھوكۇمىتىمىز تەقلىت قىلىدىغان ھوكۇمەت** ئۇنداق ھوكۇمەت **بولماسلىقى كېرەك** دەپ جاۋاپ بېرىسىلەر. سوزسىزكى، بۇ ناھايىتى ياخشى جاۋاپ! بىراق، قارارداا پارتىيىنىڭ ئەمەلىي پۇروگىراممىسىدىن قىلچە ئېغىز ئاچماي، ئورۇنسىز ھالدا تارىختىن دەرس بېرىش قارىلارچە ۋەز ـ نەسىھەتكويلۇغىنى ۋە ئىنقىلاپچىنىڭ دەرمانسىزلىغىنى كورسەتمەمدۇ؟ بۇ سىلەر بارلىق كۇچۇڭلار بىلەن بىزگە ئارتماقچى بولۇپ ئارتالمىغان خاتالىقنى يەنى ھېچبىر "كوممۇنا" ئايرىيالمىغان دېموكىراتىك ئىنقىلاپ بىلەن سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپنى بىر بىرىگە ئارىلاشتۇرۇۋېتىش خاتالىغىنى كورسەتمەمدۇ؟

ۋاقىتلىق ھوكۇمەت (يەنى كومموُنا دەپ ناموُۋاپىق ئاتالغان ۋاقىتلىق ھوكۇمەت)نىڭ مەقسىدى "مەخسۇس" لا قوزغىلاڭنى كېڭەيتىش ۋە ھوكۇمەتنى پارچىلاش دەپ جاكالانغان. "مەخسۇس" دىگەن سوز، ئەسلى مەنىسىدىن ئېيتقاندا، "توۋەندىنلا"ھەركەت قىلىشنى قوۋۋەتلەيدىغان بىمەنە نەزىرىيىنىڭ تىرىلىشى بولۇپ، باشقا ھەممە ۋەزىپىلەرنى چەتكە قاقىدۇ. باشقا ۋەزىپىلەرنى مۇشۇ تەرىقىدە چەتكە قېقىش ــ كالتا پەملىك ۋە شاللاقلىق بولۇپ ھىساپلىنىدۇ. "ئىنقىلاۋىي كومموُنا"يەنى ھەتتا بىر شەھەر بىلەنلا چەكلىنىدىغان ئىنقىلاۋىي ھاكىمىيەتمۇ، مۇقەررەر ھالدا بارلىق دولەت ئىشلىرىنى (مەيلى ۋاقىتلىق، "جۇزئى، ۋاقىتىنچە" بولسىمۇ) ئورۇنلىشى لازىم بولىدۇ؛ كوزنى يۇموُۋېلىپ بۇنى كورمەسكە سېلىشنىڭ ئوزى ئۇچىغا چىققان ئەخمەقلىق. بۇ ھاكىمىيەت جەزمەن قانۇنىي يوسۇندا 8 سائەتلىك ئىش توُزوُمنى بەلگىلىشى، ئىشچىلارنىڭ زاۋۇتقا نازارەت-چىلىك قىلىش توُزوُمنى تىكلىشى، پۇلسىز ئوموُمى مائارىپنى يولغا قويۇشى، سوراقچىلارنى سايلاش توُزوُمىنى يولغا قويۇشى، دىخانلار كومىتېتلىرىنى قۇرۇشى لازىم ۋاھاكازالار، ــ قىسقىسى، جەزمەن بىرتالاي ئىسلاھاتلارنى ئېلىپ بېرىشى لازىم. بۇ ئىسلاھاتلارنى "قوزغىلاڭنىڭ كېڭىيىشىگە توُرتكە بولۇش" دىگەن ئۇقۇمغا يىغىنچاقلاش سوز ئويۇنى قىلغانلىق، پۇتۇنلەي ئايدىڭلاشتۇرۇۋېلىش زورۇر بولغان جايلارنى ئەتەي تېخىمۇ مۇجىمەللەشتۇرۇۋەتكەنلىك بولىدۇ.

---

يېڭى ئۇچقۇنچىلار قارارىنىڭ ئاخىرقى قىسمى پارتىيىمىز ئىچىدە تىرىلگەن "ئىقتىساتۋازلىق"نىڭ پىرىنسىپال يۇزلىنىشىنى تەنقىت قىلىش ئۇچۇن بىزنى بىرەر يېڭى ماتىريال بىلەن تەمىن ئەتمىگەن بولسىمۇ، لېكىن يۇقۇرىدا ئېيتىلغان گەپلەرنى سەل باشقىراق جەھەتتىن ئىسپاتلايدۇ.

قارارنىڭ بۇ قىسمى توۋەندىكىچە:

"بىرلا شارائىتتا، يەنى ئىنقىلاپ سوتسىيالىزىمنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشنىڭ شەرتلىرى خېلىلا (؟) پىشىپ يېتىلگەن غەربىي ياۋروپادىكى ئالغا كەتكەن مەملىكەتلەرگىچە يېيىلغان چاغدىلا، سوتسىيال دېمو- كىراتلار پارتىيىسى ئاندىن ھاكىمىيەتنى تەشەببۇسكارلىق بىلەن ئىرىشىپ تارتىۋېلىشى ھەمدە ئۇنى مۇمكىن قەدەر ئۇزاقراق تۇتۇپ تۇرۇشى كېرەك. بۇنداق ئەھۋالدا، روسسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ تارىختا چەكلىك بولۇپ كەلگەن دائىرىسى زور دەرىجىدە كېڭىيەلەيدۇ، ئۇ چاغدا سوتسىيالىستىك ئىسلاھات يولىغا مېڭىش ئىمكانىيىتى تۇغۇلىدۇ.

سوتسىيال دېموكىراتلار پارتىيىسى ئىنقىلاپ داۋامىدا ئالمىشىپ تۇرىدىغان ھەممە ھوكۇمەتلەرگە قارشى پۈتكۈل ئىنقىلاپ دەۋرىدە ئۇزۇل-كېسىل ئىنقىلاۋىي ئوكتىچى بولۇشىنى ئۆز تاكتىكىسىنىڭ ئاساسى قىلىۋالسا، ئۇ ھالدا ھوكۇمەت ھوقۇقىدىن پايدىلىنىش ئۈچۈن تازا ئوبدان تەييارلىنىشقا قادىر بولالايدۇ، مۇبادا ھوكۇمەت ھوقۇقى ئۇنىڭ قولىغا چۈشۈپ (؟؟) قالغۇدەك بولسا."

بۇ يەردىكى ئاساسىي پىكىر «ئالغا» گېزىتىدە كوپ بايان قىلىنغان پىكىرنىڭ ئۆزى. «ئالغا» گېزىتى: بىز سوتسىيال دېموكىراتلار پارتىيىسىنىڭ دېموكىراتىك ئىنقىلاپتا پۈتۈنلەي غەلىبە قىلىشىدىن يەنى پرولېتارىيات بىلەن دېھقانلارنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكىراتىك دىكتاتۇرىسىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشىدىن (مارتىنوۋدەك) قورقۇپ يۈر- مەسلىكىمىز لازىم، چۈنكى، بۇنداق غەلىبە بىزنى ياۋروپانى ھەركەتكە كەلتۈرۈش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىدۇ، ياۋروپانىڭ سوتسىيالىستىك پرولېتارىياتى بۇرژۇئازىيىنىڭ كىشىنىدىن قۇتۇلسا، ئۆز نۆۋىتىدە بىزنىڭ سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشىمىزغا ياردەم بېرىدۇ، دېگەن ئىدى. بىراق، يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ بايان قىلىشى

ئارقىسىدا بۇ پىكىرنىڭ قانداق ئاياق ئاستى قىلىنىۋېتىلگەنلىكىگە نەزەر سېلىڭلار. بىز بۇ يەردە ئۇششاق مەسىلىلەر ئۈستىدە، مەسىلەن، ھاكىمىيەت ھاكىمىيەتنى تارتىۋېلىشنى زىيانلىق تاكتىكا دەپ قارايدىغان ئاتالمىش پارتىيىنىڭ قولىغا "چۇشۇپ قېلىشى" مۇمكىن دېگەن بىمەنە پەرەز ئۈستىدە توختالمايمىز، ياۋروپادا سوتسىيالىزمنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش شەرتلىرىنىڭ خېلى دەرىجىدە ئەمەس، بەلكى تۈپتىن پىشىپ يېتىلگەنلىكى ئۈستىدىمۇ توختالمايمىز؛ پارتىيىمىزنىڭ پۇروگىراممىسى سوتسىيالىستىك ئىسلاھات دېگەن نەرسىنى زادىلا بىلمەيدىغانلىقى، سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپنىلا بىلىدىغانلىقى ئۈستىدىمۇ توختالمايمىز. بىز ھازىر «ئالغا» گېزىتىنىڭ پىكىرلىرى بىلەن ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ قارارىدىكى پىكىرلەر ئارىسىدىكى ئاساسلىق ۋە تۈپ پەرقلەرنىلا ئېنىقلاپ ئۆتىمىز. «ئالغا» گېزىتى روسىيىنىڭ ئىنقىلاۋىي پۇرولېتارىياتىغا: دېموكراتىيە يولىدىكى كۆرەشتە غەلىبە قازىنىش ھەمدە بۇ غەلىبىدىن پايدىلىنىپ ئىنقىلاپنى ياۋروپاغا تارقىتىش دېگەن ئاكتىپ ۋەزىپىنى كورسىتىپ بەردى. قارار بىزنىڭ "ئۇزۇل-كېسىل غەلىبە" مىز (يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ چۈشەنچىسىدىكى "ئۇزۇل-كېسىل غەلىبە" ئەمەس)بىلەن ياۋروپا ئىنقىلاۋى ئوتتۇرىسىدىكى بۇنداق باغلىنىشنى بىلمەيدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن، پۇرولېتارىياتنىڭ ۋەزىپىلىرىنى ئېنىقلاپ ئالمايدۇ، پۇرولېتارىياتنىڭ غەلىبىسىنىڭ ئىستىقبالىنى ئېنىقلاپ ئالمايدۇ، پەقەت ئومۇمى ئىمكانىيەت ئىچىدىكى بىر خىل ئىمكانىيەت ئۈستىدىلا يەنى "ئىنقىلاپ......يېيىلغان چاغ" ئۈستىدىلا توختىلىدۇ. «ئالغا» گېزىتى سوتسىيالىزمنى قولغا كەلتۈرۈشنىڭ دېموكراتىك ئاساسلىرى سۈپىتىدە جەمىيەت تەرەققىياتىنىڭ نۆۋەتتىكى باسقۇچىدا نېمىنى دەرھال ئىشقا ئاشۇرۇشقا بولىدىغانلىقىنى، نېمىنى ھەممىدىن ئاۋال ئىشقا ئاشۇرۇش كېرەكلىكىنى مولچەرلەپ، پۇرولېتارىياتنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن "ھوكۈمەت ھوقۇقىدىن" قايسى تەرە-

قىدە "پايدىلىنىش" مۇمكىنلىگى ۋە كېرەكلىگىنى بىۋاستە ۋە ئېنىق كورسىتىپ بەردى (بەلكى بۇ سوزلەر روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3-قۇرۇلتىيىنىڭ قارارىغا كىرگۈزۈلدى. قارار "پايدىلىنىش ئۇچۇن تەييارلىنىشقا قادىر بولالايدۇ" دەيدۇ-يۇ، بىراق، **قانداق** قادىر بولالايدىغانلىغىنى، **قانداق** تەييارلىنىدىغانلىغىنى، **قانداق** پايدىلىنىدىغانلىغىنى دەپ بېرەلمەي، بۇ يەردىمۇ ۋەقەدىن كېيىن قېلىپ ئۇمىتسىز **هالغا** چۈشۈپ قالىدۇ. مەسىلەن، بىز يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ پارتىيە ئىچىدىكى رەهبەرلىك ئورنىدىن "پايدىلىنىش ئۇچۇن تەييارلىنىشقا قادىر" ئىكەنلىگىگە شۈبهىلەنمەيمىز، لېكىن گەپ شۇنىڭدىكى، ئۇلارنىڭ بۇنداق پايدىلىنىش يولىدىكى ئۇرۇنۇشلىرى ۋە تەييارلىقلىرىدا، بۇ كەمگىچە مۇمكىنچىلىكىنى رىياللىققا ئايلاندۇرۇشتىن تېخى ئۇمىت يوق......

«ئالغا» گېزىتى "هاكىمىيەتنى تۇتۇپ تۇرۇش"نىڭ ئەمەلىي "ئىمكانىيىتى" پۈرولېتارىيات بىلەن دېخانلارنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتۇرىسىدا، پۈرولېتارىيات بىلەن دېخانلار ئاممىسىنىڭ بارلىق ئەكسىلئىنقىلاۋىي كۈچلەرنى بېسىپ چۈشىدىغان بىرلەشمە كۈچىدە، بۇ ئىككى سىنىپنىڭ **دېموكراتىك** ئىسلاهات جەهەتتىكى مەنپەئەتىنىڭ مۇقەررەر بىردەك بولۇشىدا ئىكەنلىگىنى ئېنىق بايان قىلىپ بەردى. ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ قارارى بۇ يەردىمۇ مەسىلىدىن ئۆزىنى قاچۇرۇپ هېچقانداق نەرسىنى ئېنىق كورسىتىپ بېرەلمەيدۇ. روسىيەدە هاكىمىيەتنى تۇتۇپ تۇرۇش ئىمكانىيىتى، سوزسىزكى، روسىيىنىڭ ئوزىدىكى ئىجتىمائى كۈچلەرنىڭ تەركىۋىگە، مەملىكىتىمىزدە بولۇۋاتقان دېموكراتىك ئىنقىلاپنىڭ شارائىتلىرىغا باغلىق بولۇشى كېرەك. ياۋروپا پۈرولېتارىياتىنىڭ غەلىبىسى (ئىنقىلاپنىڭ ياۋروپاغا تارقىلىشى بىلەن پۈرولېتارىياتىنىڭ غەلىبە قازىنىشى ئارىسىدا تېخى خېلىلا ئارىلىق بار) سوزسىزكى، روسىيەدىكى بۇرژۇئا ئەكسىلئىنقىلاۋىي

كۈچلىرىنىڭ ئۆلە-تىرىلىشىگە باقماي قارشىلىق قىلىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، — يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ قارارىدا بۇ ئەكسىلئىنقىلاۋى كۈچ توغرىسىدا لام-جىم دېيىلمىگەن، روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3-قۇرۇلتىيىنىڭ قارارىدا بولسا بۇ ئەكسىلئىنقىلاۋى كۈچلەرنىڭ قايسى دەرىجىدە بولىدىغانلىقى مۆلچەرلەنگەن. ئەگەر بىز جۇمھۇرىيەت بىلەن دېموكراتىيە يولىدىكى كۈرەشتە پرولېتارىياتتىن باشقا دېھقانلارغىمۇ تايانمايدىغان بولساق، ئۇ ھالدا، "ھاكىمىيەتنى تۇتۇپ تۇرۇش" ئىشىدىن ھېچقانداق ئۈمىت بولمايدۇ. ئەگەر بۇ ئىشتىن ئۈمىت بار ئىكەن، ئەگەر "ئىنقىلابنىڭ چارىزىم ئۈستىدىن ئۇزۇل-كېسىل غەلىبە قىلىشى" مۇشۇنداق ئىمكانىيەتنى يارىتىدىكەن، ئۇنداقتا بىز ئىنقىلابنىڭ ياۋروپاغا تارقالغاندىن كېيىنكى ۋەزىيەتكە **ماسلىشىشىلا** ئەمەس، بەلكى ئىنقىلابنى ياۋروپاغا تارقىتىش **مەقسىدىدە** مۇشۇنداق ئىمكانىيەتنى كورسىتىپ بېرىشىمىز، بۇنداق ئىمكانىيەتنى رېياللىققا ئايلاندۇرۇشنى پائال تۈردە چاقىرىق قىلىشىمىز، ئەمىلي شوئارلارنى ئوتتۇرىغا قويۇشىمىز كېرەك. سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى قۇيرۇقچىلارنىڭ "روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ تارىختىكى چەكلىك دائىرىسى" دېگەننى كوتىرىپ چىقىشى ئۇزلىرىنىڭ مۇشۇ دېموكراتىك ئىنقىلابنىڭ ۋەزىپىسىنى ۋە پرولېتارىياتنىڭ بۇ ئىنقىلاپتىكى ئىلغارلىق رولىنى چۈشىنىشنىڭ ئىنتايىن چەكلىك ئىكەنلىكىنى ياپماقچى بولۇشتىن باشقا نەرسە ئەمەس!

"پرولېتارىيات بىلەن دېھقانلارنىڭ ئىنقىلاۋى دېموكراتىك دىكتاتۇرىسى" دېگەن شوئارغا قارشى تۇرىدىغان پىكىرلەرنىڭ بىرى، دىكتاتۇرا "ئىرادە بىرلىكى"نى تەلەپ قىلىدۇ («ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ 95-سانى)، ھالبۇكى، پرولېتارىياتنىڭ ئۇششاق بۇرژۇئازىيە بىلەن بىر ئىرادىدە بولۇشى مۇمكىن ئەمەس، دەپ قاراشتىن ئىبارەت. بۇ

قارشى پىكىرنىڭ قىلچە ئاساسى يوق، چۈنكى ئۇ"ئىرادە بىرلىكى" دېگەن ئۇقۇمنىڭ ئابستىراكت، "مېتافىزىكىچە" چۈشەندۈرۈلۈشىنى ئاساس قىلىدۇ. ئىرادىنىڭ مەلۇم بىر جەھەتتە بىرلىككە كېلىپ، باشقا بىر جەھەتتە بىرلىككە كەلمەي قېلىشى دائىم بولۇپ تۇرىدىغان ئىش. سوتسىيالىزىم مەسىلىسىدە ۋە سوتسىيالىزىم يولىدىكى كۈرەشتە ئىرادە بىرلىكىنىڭ بولماسلىقى ھېچقاچان دېموكراتىزىم مەسىلىسىدە ۋە جۇمھۇرىيەت يولىدىكى كۈرەشتە ئىرادە بىرلىكىنىڭ بولۇشىنى ئىنكار قىلمايدۇ. بۇنى ئۇنتۇش دېموكراتىك ئىنقىلاب بىلەن سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپنىڭ مەنتىقى ۋە تارىخي جەھەتتىكى پەرقلىرىنى ئۇنتۇش بولىدۇ. بۇنى ئۇنتۇش دېموكراتىك ئىنقىلاپنىڭ **"ئومۇمى خەلققە** خاس" خاراكتېرىنى ئۇنتۇش **بولىدۇ**: "ئومۇمى خەلققە خاس" ئىكەن، "ئىرادە بىرلىكى"مۇ **بولىدۇ**، بۇنىڭ مۇنداق بولۇشى بۇ ئىنقىلاب ئومۇمى خەلقنىڭ ئېھتىياجى ۋە تەلىۋىنى ئەمەلگە ئاشۇرىدۇ. دېموكراتىزىم دائىرىسىدىن ھالقىغان ھالدا پرولېتارىيات بىلەن دېھقان بۇرژۇئازىيىسىنىڭ ئىرادە بىرلىكىدىن سوز ئاچقىلى بولمايدۇ. ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا سىنىپىي كۈرەشنىڭ بولۇشى مۇقەررەر، لېكىن، دېموكراتىك جۇمھۇرىيەت زېمىنىدا بۇ كۈرەش **سوتسىيالىزم يولىدىكى** ئەڭ چوڭقۇر، ئەڭ كەڭ دائىرىلىك خەلق كۈرىشى بولىدۇ. دۇنيادىكى بارلىق شەيئىلەرگە ئوخشاش، پرولېتارىيات بىلەن دېھقانلارنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتورىسىنىڭمۇ ئوتمۇشى ۋە كېلەچىكى بار. ئۇنىڭ ئوتمۇشى مۇستەبىتلىك، يانچىلىق، پادىشالىق، ئىمتىيازلىق تۈزۈم. مۇشۇنداق ئوتمۇشكە قارشى كۈرەشتە، ئەكسىل ئىنقىلاپقا قارشى كۈرەشتە پرولېتارىيات بىلەن دېھقانلارنىڭ "ئىرادە بىرلىكى" بولۇشى مۇمكىن، چۈنكى، بۇ يەردە مەنپەئەت بىرلىكى بار.

ئۇنىڭ كېلەچىكى — خۇسۇسى مۈلۈكچىلىككە قارشى كۈرەش، ياللانما ئىشچىنىڭ خوجايىنغا قارشى كۈرىشى، سوتسىيالىزم يولىدىكى

كۆرەش. بۇ يەردە ئىرادە بىرلىكىنىڭ بولۇشى مۇمكىن ئەمەس①.
ئۇ چاغدا، بىزنىڭ ئالدىمىزدا مۇستەبىتلىكتىن جۇمھۇرىيەت تۈزۈمگە
بارىدىغان يول ئەمەس، بەلكى ئۇششاق بۇرژۇئازىيىنىڭ دېموكراتىك
جۇمھۇرىيىتىدىن سوتسىيالىزمغا بارىدىغان يول تۇرغان بولىدۇ.

ئەلۋەتتە، كونكرېت تارىخىي مۇھىتتا ئۆتمۈش بىلەن كېلەچەكنىڭ
ئامىللىرى بىر بىرىگە چىرمىشىپ كېتىدۇ، ئالدىنقى يول بىلەن
كېيىنكى يول بىر بىرىگە گىرەلىشىپ كېتىدۇ. ياللانما ئەمگەك ۋە
ئۇنىڭ خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىككە قارشى كۈرىشى مۇستەبىتلىك شارائى-
تىدىمۇ باز ئىدى، ھەتتا يانچىلىق دەۋرىدىلا بىخ ئۇرۇپ چىققان
ئىدى، لېكىن بۇ ھال بىزنىڭ تەرەققىيات جەريانىنىڭ بىرنەچچە
چوڭ باسقۇچلىرىنى مەنتىقىي ۋە تارىخىي جەھەتتىن ئايرىشىمىزغا
قىلچە كاشىلا قىلمايدۇ. بىز ھەممىمىز بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى بىلەن
سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپ بىر بىرىگە تۈپتىن ئوخشىمايدۇ دەيمىز،
ھەممىمىز بۇ ئىككى خىل ئىنقىلاپنى قاتتىق پەرقلەندۈرۈشنى شەرت-
سىز ھالدا قەتئىي تەشەببۇس قىلىمىز، لېكىن، بۇ ئىككى خىل ئىنقى-
لاپنىڭ ئايرىم، جۇزئىي ئامىللىرىنىڭ تارىختا بىر بىرىگە گىرەلىشىپ
كەتكەنلىكىنى ئىنكار قىلىشقا بولامدۇ؟ ياۋروپادىكى دېموكراتىك
ئىنقىلاپ دەۋرىدە نۇرغۇن سوتسىيالىستىك ھەركەتلەر ۋە سوتسىيالى-
زىمغا بولغان ئىنتىلىشلەر بولمىغانمىدى؟ ياۋروپادا كەلگۈسىدىكى
سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپنىڭ ئاخىر ئورۇنلىشىغا تېگىشلىك بولغان
دېموكراتىك خاراكتېردىكى نۇرغۇن ئىشلار قالغان ئەمەسمۇ؟

---

① كاپىتالىزمنىڭ ئەركىن شارائىتتا تېخىمۇ كەڭ، تېخىمۇ چاپسان
راۋاجلىنىشى ئىرادە بىرلىكىنى مۇقەررەر يوسۇندا تېزدىن يوقىتىدۇ،
ئۇنىڭ ئۈستىگە ئەكسىلئىنقىلاۋىي كۈچلەر بىلەن ئەكسىيەتچىل كۈچلەر
قانچە تېز بىتچىت قىلىنسا، بۇنداق بىرلىكمۇ شۇنچە تېز يوقىلىدۇ.

پرولېتارىياتنىڭ دېموكراتىك جۇمھۇرىيەتنى ھەممىدىن بەك تەشەببۇس قىلىدىغان بۇرژۇئازىيە ۋە ئۇششاق بۇرژۇئازىيىگە قارشى سوتسىيالىزم يولىدا سىنىپىي كۈرەش ئېلىپ بارماي قالمايدىغانلىقىنى سوتسىيال دېموكراتلار مەڭگۈ ئۇنتۇماسلىقى ھەمدە بىر مىنۇتمۇ ئۇنتۇماسلىقى لازىم. بۇ شەك-شۈبھىسىز. ئەنە شۇنداق بولغىنى ئۈچۈن، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئۆز ئالدىغا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان، سىنىپىيلىقى ئىنتايىن قاتتىق بولغان بىر مۇستەقىل پارتىيە بولۇشى مۇتلەق زورۇر. ئەنە شۇنداق بولغىنى ئۈچۈن، بىزنىڭ بۇرژۇئازىيە بىلەن "بىرلىكتە جەڭ قىلىش" ھەركىتىمىز ۋاقىتلىق خاراكتېر ئالغان، شۇڭا بىز "ئىتتىپاقچىمىزنى خۇددى دۈشمەننى نازارەت قىلغاندەك" قاتتىق نازارەت قىلىشىمىز كېرەك ۋاھاكازالار. بۇلاردىن قىلچىمۇ شۈبھىلىنىشكە بولمايدۇ. ئەمما بۇنىڭدىن، ۋاقىتنىچە ۋە ۋاقىتلىق بولۇشقا قارىماي ھازىر جىددىي زورۇر بولغان ۋەزىپىلەرنى ئۇنتۇپ قالسىمۇ، ئېتىۋارغا ئالمىسىمۇ، ياكى مەنسىتمىسىمۇ بولىدۇ دېگەن خۇلاسە چىقىرىلسا، بۇ ناھايىتى كۈلكىلىك ھەتتا ئەكسىيەتچىلىك بولىدۇ. مۇستەبىتلىككە قارشى كۈرەش قىلىش سوتسىيالىزمچىلارنىڭ ۋاقىتلىق ۋە ۋاقىتنىچە ۋەزىپىسى، بىراق بۇ ۋەزىپىنى ئېتىۋارغا ئالماسلىق ياكى مەنسىتمەسلىكنىڭ ھەممىسى سوتسىيالىزمدىن يۈز ئۆرۈش ۋە ئەكسىيەتچىل كۈچلەرنىڭ كەتمىنىنى چېپىش بىلەن باراۋەر بولىدۇ. پرولېتارىيات بىلەن دېھقانلارنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتۇرىسى سوتسىيالىزمچىلارنىڭ ۋاقىتنىچە، ۋاقىتلىق ۋەزىپىسىدىنلا ئىبارەت، ئەلۋەتتە، ئەمما دېموكراتىك ئىنقىلاپ دەۋرىدە بۇ ۋەزىپىنى ئېتىۋارغا ئالماسلىق راسا ئەكسىيەتچىلىكتۇر.

كونكرېت شارائىتتا كونكرېت سىياسى ۋەزىپىنى ئوتتۇرىغا قويۇش كېرەك. ھەممە نەرسە نىسبىي بولىدۇ، ھەممە نەرسە ھەركەتلىنىپ تۇرىدۇ، ھەممە نەرسە ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ. گېرمانىيە سوتسىيال دېمو-

كراتلار پارتىيىسى ئۆز پۇروگىرامىسىدا جۇمھۇرىيەت تەلىۋىنى ئوتتۇرىغا قويغىنى يوق. ئۇ يەرنىڭ شارائىتىدا جۇمھۇرىيەت مەسىلىسىنى ئەمىلىيەتتە سوتسىيالىزم مەسىلىسىدىن ئاجرىتىش ناھايىتى تەس ئىدى (گەرچە گېرمانىيە مەسىلىسىدە ئېنگېلس 1891 ـ يىلدىكى ئېرفۇرت پۇروگىرامىسى لايىھىسىگە باھا بەرگىنىدە جۇمھۇرىيەتكە ۋە جۇمھۇرىيەت يولىدىكى كۈرەشنىڭ ئەھمىيىتىگە سەل قارىماسلىق توغرىسىدا ئاگاھلاندۇرۇش بەرگەن بولسىمۇ![242] ). روسىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئىچىدە جۇمھۇرىيەت تەلىۋىنى پۇروگىرامىدىن ۋە تەشۋىقاتتىن چىقىرىۋېتىش كېرەك دىگەن مەسىلە زادىلا يۈز بەرگىنى يوق، چۈنكى بىزدە جۇمھۇرىيەت مەسىلىسى بىلەن سوتسىيالىزم مەسىلىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا قانداقتۇ ئاجرالماس باغلىنىشىنىڭ بارلىغى توغرىسىدا سوز بولۇشى مۇمكىن ئەمەس. 1898 ـ يىلى گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ جۇمھۇرىيەت مەسىلىسىنى ئالاھىدە قىلىپ بىرىنچى قاتارغا قويمىغانلىغى ناھايىتى تەبىي ئىدى، بۇ ھىچكىمنى ھاڭ ـ تاڭ قالدۇرمىغان، تاپا ـ تەنىمۇ پەيدا قىلمىغان ئىدى. ئەگەر گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلىرى 1848 ـ يىلى جۇمھۇرىيەت مەسىلىسىنى ئوتتۇرىغا قويمىغان بولسا ئىدى، بۇ، ئىنقىلاپقا بىۋاستە ئاسىلىق قىلغانلىق بولاتتى. ئابىستىراكىت ھەقىقەت يوق. ھەقىقەت ھەمىشە كونكىرىت بولىدۇ.

روسىيىدىكى مۇستەبىتلىككە قارشى كۈرەش ئاياقلىشىدىكەن، روسىيىدە دېموكراتىك ئىنقىلاپ دەۋرى ئوتمۇش بولۇپ قالىدىكەن، ئۇ چاغدا قانداقتۇ پۇرولېتارىيات بىلەن دىخانلارنىڭ "ئىرادە بىرلىگى" توغرىسىدا، قانداقتۇ دېموكراتىك دىكتاتۇرا ۋە باشقىلار توغرىسىدا يەنە سوزلەپ ئولتۇرۇش كۈلكىلىك ئىش بولۇپ قالىدۇ. ئۇ چاغدا بىز توغرىدىن ـ توغرا پۇرولېتارىياتىنىڭ سوتسىيالىستىك دىكتاتۇرىسى ھەققىدە ئويلايمىز ھەمدە بۇ دىكتاتۇرا توغرىسىدا

تەپسىلى سوزلەيمىز. ھازىر بولسا، ئىلغار سىنىپنىڭ پارتىيىسى دېمو-كراتىك ئىنقىلاپنىڭ چارىزىم ئۈستىدىن ئۇزۇل-كېسىل غەلىبە قىلىشى ئۈچۈن بارلىق كۈچى بىلەن ھەركەت قىلماي تۇرالمايدۇ. ئۇزۇل-كېسىل غەلىبە بولسا پۈرولېتارىيات بىلەن دېخانلارنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتۇرىسىدىن باشقا نەرسە ئەمەس.

ئەسكەرتىش[243]

....................

1) كىتاپخانلارغا ئەسلىتىپ ئۆتىمىزكى، «ئۇچقۇن» گېزىتى «ئالغا» گېزىتى بىلەن قىلغان بەس-مۇنازىرىسىدە ئېنگېلسنىڭ تۇراتىگە يازغان خېتىنى شىپى كەلتۈرگەن. ئېنگېلس بۇ خېتىدە دېموكراتىك ئىنقىلاپ بىلەن سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپنى ئارىلاشتۇرۇۋېتىمەسلىك توغرىسىدا ئىتالىيىنىڭ بۇ (كېيىنكى) ئىسلاھاتچى يولباشچىسىنى ئاگاھلاندۇرغان ئىدى. ئىتالىيىدە يېقىنلىشىپ كېلىۋاتقان ئىنقىلاپ، — دەپ يازغان ئىدى ئېنگېلس ئىتالىيىنىڭ 1894-يىلدىكى سىياسى ۋەزىيىتى ئۈستىدە توختالغىنىدا، — سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپ ئەمەس، بەلكى ئۇششاق بۇرژۇئاچە دېموكراتىك ئىنقىلاپ بولىدۇ.[244] «ئۇچ-قۇن» گېزىتى «ئالغا» گېزىتىگە ئېنگېلس بەلگىلەپ بەرگەن پىرىن-سىپتىن چەتلىدى، دەپ تاپا-تەنە قىلىدۇ. بۇنداق تاپا-تەنە پۈتۈنلەي ئورۇنسىز، چۈنكى «ئالغا» گېزىتى (14-سان)① ماركسنىڭ 19-ئەسىر ئىنقىلاۋىدىكى 3 خىل ئاساسىي كۈچىنى قاتتىق پەرق ئېتىش توغرىسىدىكى نەزىرىيىسىنىڭ توغرىلىقىنى، ئومۇمەن ئېيت-قاندا، پۈتۈنلەي ئېتىراپ قىلىدۇ. بۇ نەزىرىيە بويىچە، كونا تۈزۈمگە يەنى مۇستەبىتلىككە، فېوداللىققا، يانچىلىققا قارشى تۇرىدىغانلار (1) لىبېرال چوڭ بۇرژۇئازىيە، (2) رادىكال ئۇششاق بۇرژۇئازىيە، (3)

---

① «لېنىن ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە نەشرى، 8-توم، 247 — 262-بەتلەرگە قارالسۇن. — تەھرىردىن

پرولېتارىيات. بىرىنچىسى پەقەت ئاساسىي قانۇنلۇق پادىشالىق تۈزۈم ئۈچۈنلا كۈرەش قىلىدۇ، ئىككىنچىسى دېموكراتىك جۇمھۇرىيەت ئۈچۈن كۈرەش قىلىدۇ، ئۈچىنچىسى سوتسىيالىستىك ئىنقىلاب ئۈچۈن كۈرەش قىلىدۇ. ئۇششاق بۇرژۇئازىيىنىڭ تولۇق دېموكراتىك ئىنقىلاب ئۈچۈن ئېلىپ بارىدىغان كۈرىشىنى پرولېتارىياتنىڭ سوتسىيالىستىك ئىنقىلاب ئۈچۈن ئېلىپ بارىدىغان كۈرىشى بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋېتىش سوتسىيالىزمچىلارنى سىياسىي ھالاكەت خەۋپىگە دۇچار قىلىدۇ. ماركسنىڭ بۇ ئاگاھلاندۇرۇشى پۈتۈنلەي توغرا. لېكىن، دەل مۇشۇ سەۋەپتىن "ئىنقىلاۋىي كوممۇنا" شوئارى خاتا، چۈنكى تارىختا ئۆتكەن كوممۇنىلار دەل دېموكراتىك ئىنقىلاب بىلەن سوتسىيالىستىك ئىنقىلابنى ئارىلاشتۇرۇۋەتكەن. بۇنىڭ ئەكسىچە، بىزنىڭ شوئارىمىز يەنى پرولېتارىيات بىلەن دېھقانلارنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتۇرىسى دىگەن شوئار بۇ خاتالىقنى سادىر قىلماسلىقتا پۈتۈنلەي كاپالەتلىك قىلالايدۇ. بىزنىڭ شوئارىمىز ئىنقىلاپنىڭ بۇرژۇئا خاراكتېرىنى شەرتسىز ئېتىراپ قىلىدۇ، ئۇنى ھەرگىزمۇ دېموكراتىك ئىنقىلاپنىڭ دائىرىسىدىن بىۋاسىتە نېرىغا ئۆتەلمەيدۇ، دەپ ھىساپلايدۇ، لېكىن، ئەينى ۋاقىتتا ئۇ يەنە نۇۋەتتىكى بۇ ئىنقىلاپنى ئالغا سۈرىدۇ، بۇ ئىنقىلاپنى پرولېتارىياتقا ئەڭ پايدىلىق شەكىلگە ئىگە قىلىشقا تىرىشىدۇ، شۇنىڭ بىلەن دېموكراتىك ئىنقىلاپتىن كۈچىنىڭ بېرىچە زور دەرىجىدە پايدىلىنىپ، پرولېتارىياتنىڭ سوتسىيالىزم يولىدىكى كەلگۈسى كۈرىشىنىڭ تازا ئوڭۇشلۇق ئېلىپ بېرىلىشى ئۈچۈن ئىمكانىيەت يارىتىدۇ.

# 11

## روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3-قۇرۇلتىيىنىڭ بەزى قارارلىرى بىلەن ”ۋەكىللەر يىغىنى“ نىڭ بەزى قارارلىرىنىڭ قىسقىچە سېلىشتۇرۇلۇشى

ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت مەسىلىسى ھازىرقى كۈندە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ تاكتىكا مەسىلىسىنىڭ مەركىزى ھېساپلىنىدۇ. ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ باشقا قارارلىرىنى تولۇق مۇپەسسەل تەھلىل قىلىشقا ئىمكانىيەتىمۇ يوق، زورۈرىيەتىمۇ يوق. بىز يۇقۇرىدا تەھلىل قىلىپ ئۆتكەن روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3-قۇرۇلتىيىنىڭ قارارىنىڭ تاكتىكىلىق يونۇلۇشى بىلەن ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ قارارىنىڭ تاكتىكىلىق يونۇلۇشى ئوتتۇرىسىدىكى پرىنسىپلىق پەرقنى دەلىللەپ بېرىش ئۈچۈن، پەقەت بىرنەچچە نۇقتىنى قىسقىچە كۆرسىتىپ ئۆتىمىز.

ئىنقىلاپ ھارپىسىدا ھوكۇمەتنىڭ تاكتىكىسىغا تۇتىدىغان پوزىتسىيە مەسىلىسىنى ئالايلۇق. سىلەر روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3-قۇرۇلتىيىنىڭ قارارىدىن بۇ مەسىلىگە يەنە بىر رەت مۇكەممەل جاۋاپ تاپالايسىلەر. بۇ قارار پەۋقۇلئاددە پەيتتىكى بارلىق مۇرەككەپ شارائىت ۋە ۋەزىپىلەرنى: ھوكۇمەتنىڭ يول قويۇش ئۇستىدىكى ساختىلىقىنى ئېچىپ تاشلاش كېرەكلىكىنى، تۇرلۇك ”كۆلكىلىك خەلق ۋاكالەت ئورگانلىرى“ دىن پايدىلىنىش لازىملىقىنى، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ جىددى تەلەپلىرى (8 سائەتلىك

ئىش تۈزۈمىنى بىرىنچى ئورۇنغا قويىغان تەلەپلەر)نى ئىنقىلاۋىي يول بىلەن ئەمەلگە ئاشۇرۇش كېرەكلىكىنى، ئەڭ ئاخىردا، دەيۈزلەرگە قايتۇرما زەربە بېرىش كېرەكلىكىنى ھىساپقا ئالغان. ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ قارارىدا مەسىلە بىرىنچە جايغا بولۇپ بايان قىلىنغان: "زۇلمەتلىك ئەكسىيەتچىل كۈچلەرگە قايتۇرما زەربە بېرىش" مەسىلىسى باشقا پارتىيىلەرگە قانداق مۇئامىلىدە بولۇش مەسىلىسى توغرىسىدىكى قارارنىڭ ئاساسلىرى قاتارىدىلا تىلغا ئېلىپ ئۆتۈلگەن. ۋاكالەت ئورگانلىرىنىڭ سايلىمىغا قاتنىشىش مەسىلىسى چارىزىمنىڭ بۇرژۇئازىيە بىلەن "مۇرەسسەلىشىشى" مەسىلىسىدىن ئايرىپ تۇرۇپ تەكشۇرۇلگەن. 8 سائەتلىك ئىش تۈزۈمىنى ئىنقىلاۋىي يول بىلەن ئەمەلگە ئاشۇرۇش چاقىرىق قىلىنماي، پەقەت "ئىقتىسادىي كۈرەش توغرىسىدا" دىگەن ياڭراق ماۋزۇ قويۇلغان ئايرىم قارار ئارقىلىق ("ئىشچىلار مەسىلىسىنىڭ روسىيىنىڭ ئىجتىمائى تۇرمۇشىدا تۇتقان مەركەزلىك ئورنى" توغرىسىدا ياڭراق ئەمما تازا دوتلەرچە بىر تاغار سوزلەرنى قىلغاندىن كېيىن) كونا تەرغىبات شوئارى يەنى "8 سائەتلىك ئىش تۈزۈمىنى قانۇندا بەلگىلەش" دىگەن نەرسىلا تەكرارلانغان. بۇ شوئارنىڭ ھازىر كۆپايە قىلمايدىغانلىغى ۋە قالاق شوئار بولۇپ قالغانلىغىنى بىر قاراپلا بىلىۋالغىلى بولىدۇ، ئۇنى ئىسپاتلاشنىڭ ھاجىتى يوق.

ئوچۇق-ئاشكارا سىياسى پائالىيەت توغرىسىدىكى مەسىلە. 3-قۇرۇلتاي پائالىيىتىمىزنىڭ تۈپتىن ئۆزگىرىدىغانلىغىنى ھىساپقا ئالغان. مەخپى پائالىيەتلەردىن ۋە مەخپى ئورگانلارنى تەرەققى قىلدۇرۇش ئىشىدىن ۋازكېچىشكە زادى بولمايدۇ، بۇ ئىشلاردىن ۋازكېچىش ساقچىلارنىڭ كەتمىنىنى چاپقانلىق بولىدۇ ۋە بۇ ھوكۈمەتكە ئىنتايىن پايدىلىق بولىدۇ. لېكىن ئەمدى ئوچۇق-ئاشكارا پائالىيەت ئېلىپ بېرىش مەسىلىسىنى ئويلىماي بولمايدۇ. بۇنداق پائالىيەت

**ئۇچۇن دەرھال مۇۋاپىق شەكىل تەييارلاپ قويۇش كېرەك،**
شۇ مەقسەت ئۇچۇن ئالاھىدە ئورگانلارنى—مەخپىيەتلىك دەرىجىسى
ئازراق بولغان ئورگانلارنىمۇ تەييارلاپ قويۇش كېرەك. قانۇنىي ۋە
يېرىم قانۇنىي جەمىيەتلەردىن پايدىلىنىپ، ئۇلارنى ئىمكان قەدەر
روسىيىنىڭ كەلگۈسىدىكى ئۇچۇق-ئاشكارا سوتسىيال دېموكراتىك
ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ تايانچ پونكىتلىرىغا ئايلاندۇرۇشىمىز كېرەك.
ۋەكىللەر يىغىنى بۇ يەردىمۇ مەسىلىنى پارچە-پۇرات قىلىۋې-
تىپ، مۇكەممەل شوئاردىن بىرەرسىنىمۇ ئوتتۇرىغا قويمايدۇ. بولۇپمۇ،
تەشكىلات ھەيئىتىگە قانۇنىي يازغۇچىلارنى ”ئورۇنلاشتۇرۇش“ قا
ئېتىۋار بېرىشنى تاپشۇرۇپ ناھايىتى كۈلكىلىك ئىش قىلىپ ئادەمنى
ھەيران قالدۇرىدۇ. ”ئىشچىلار ھەركىتىگە مەدەت بېرىشنى مەقسەت
قىلغان دېموكراتىك گېزىتلەرنى ئۆزىمىزگە بويي سۇندۇرىمىز“ دەپ
قارار قىلىدۇ. بۇ ئوتتۇپ كەتكەن بىمەنىلىك. ئېلىمىزدىكى لىبېراللار-
نىڭ ھەممە قانۇنىي گېزىتلىرى (يونۇلۇشىدىن ئېيتقاندا ھەممىسى
دىگۈدەك ”ئازاتچىلار“ نىڭ گېزىتلىرى) مۇشۇنى مەقسەت قىلغان.
نىمە ئۇچۇن «ئۇچقۇن» گېزىتى تەھرىر بولۇمى بۇ نەسىھەتنى ئىشقا
ئاشۇرۇشنى ئۆزىدىن باشلاپ، بىزگە «ئازاتلىق» ژورنىلىنى سوتسى-
يال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ تەسىرىگە بويي سۇندۇرۇش ئۇلگى-
سىنى كورسەتمەيدۇ؟ پارتىيىنىڭ تايانچ پونكىتلىرىنى قۇرۇش ئۇچۇن
ئۇلار بىزگە قانۇنىي جەمىيەتلەردىن پايدىلىنىش شوئارىنى ئەمەس،
بەلكى بىرىنچىدىن، پەقەت ”كەسپىي“ ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرى توغرى-
سىدىكى جۇزئىي (پارتىيە ئەزالىرى بۇ ئۇيۇشمىلارغا قاتنىشىش
كېرەك دىگەن) تەكلىپنى، ئىككىنچىدىن، ”ئىشچىلارنىڭ ئىنقىلاۋىي
تەشكىلاتلىرى“ =”مۇقىملاشمىغان تەشكىلاتلىرى“=”ئىنقىلاۋىي
ئىشچىلار كۇلۇپلىرى“ غا رەھبەرلىك قىلىش توغرىسىدىكى تەكلىپنى
بېرىدۇ. ”كۇلۇپلار“ قانداق قىلىپ مۇقىملاشمىغان تەشكىلات بولۇپ

قالدى، بۇ "كۇلۇپلار" زادى قانداق نەرسە، بۇنى خۇدا ئۆزى بىلىدۇ. بۇ پارتىيىنىڭ ئالى ئورگىنىنىڭ ئېنىق يولىيورۇغى ئەمەس، بەلكى يازغۇچىلارنىڭ پارچە-پۇرات تەسىراتلىرى ۋە خاتىرىلىرى تەرزىدىكى بىرنىمىلەر. پارتىيىنىڭ قانداق قىلىپ ئۆزىنىڭ ھەممە ئىشلىرىنى پۈتۈنلەي يېڭى ئاساسقا كۆچۈرۈشى كېرەكلىكى مەسىلىسى توغرىسىدا ھېچبىر مۇكەممەل چۈشەندۈرۈش يوق.

"دېھقانلار مەسىلىسى" پارتىيە قۇرۇلتىيى بىلەن ۋەكىللەر يىغىنىدا پۈتۈنلەي ئوخشاشمايدىغان تەرزدە ئوتتۇرىغا قويۇلغان. قۇرۇلتاي "دېھقانلار ھەركىتىگە تۇتىدىغان پوزىتسىيە" دېگەن قارارنى چىقاردى. ۋەكىللەر يىغىنى "دېھقانلار ئارىسىدىكى خىزمەت" دېگەن قارارنى چىقاردى. ئالدىنقىسىدا، چارىزىمغا قارشى كۈرەشتىكى ئومۇمى خەلق مەنپەئەتى كۆزدە تۇتۇلۇپ، كەڭ كولەمدىكى پۈتكۈل ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك ھەركەتكە رەھبەرلىك قىلىش باش ۋەزىپە قىلىنغان، كېيىنكىسىدە، مەسىلە ئالاھىدە بىر قاتلام ئارىسىدا "خىزمەت قىلىش" قىلا تاقاپ قويۇلغان. ئالدىنقىسىدا، دەرھال ئىنقىلاۋىي دېھقانلار كومىتېتىنى تەشكىللەش ئارقىلىق بارلىق دېموكراتىك ئىسلاھاتلارنى يولغا قويۇش تەرغىبات خىزمىتىنىڭ مەركىزىي ئەمەلىي شوئارى قىلىنغان. كېيىنكىسىدە بولسا، "كومىتېت قۇرۇش تەلىۋى" نى ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشى قويۇش كېرەك دېيىلگەن. بىز نىمە ئۈچۈن چوقۇم بۇ ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشىنى كۈتۈپ تۇرىدىكەنمىز؟ ئۇ راستىنلا ئاساسىي قانۇن چىقىرىدىغان كېڭەش بولامدۇ؟ ئەگەر ئىنقىلاۋىي دېھقانلار كومىتېتى ئالدىنالا ۋە تەڭلا ۋاقىتتا قۇرۇلمىسا، ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشى مۇستەھكەملىنەلەمدۇ؟ — بۇ مەسىلىلەرنىڭ ھەممىسىگە ۋەكىللەر يىغىنى سەل قارىغان. ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ ھەممە قارارلىرىدا بىز تەكشۇرۇپ ئۆتكەن بىر ئومۇمى پىكىر، يەنى بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىدا پۈتكۈل دېموكراتىك

هەركەتكە رەھبەرلىك قىلىش ۋە بۇ هەركەتنى مۇستەقىل ئېلىپ بېرىشقا ئىنتىلمەي ئۆزىمىزگە خاس خىزمەتنىلا ئىشلىشىمىز لازىم، دىگەن پىكىر ئەكس ئەتكەن. سوتسىيال دېموكراتلارنى ئىقتىسادىي كۈرەش بىلەنلا چەكلەپ، سىياسى كۈرەشنى لىبېراللارنىڭ ئىختىيارىغا قويۇپ بەرمەكچى بولۇپ كەلگەن ئىقتىساتۋازلارغا ئوخشاش، يېڭى ئۇچقۇنچىلارمۇ ئۆزلىرىنىڭ هەممە مۇھاكىمىلىرىدە بىزنى بۇرژۇئا ئىنقلاۋىنىڭ چېتىدە يىۋاش تۇرۇپ بېرىدىغان قىلىپ قويۇپ، بۇ ئىنقلاپنى بۇرژۇئازىيىنىڭ پائال ئېلىپ بېرىشىغا تاشلاپ بەرمەكچى بولۇۋاتىدۇ.

ئاخىردا، ئىككى تەرەپنىڭ باشقا پارتىيىلەرگە قانداق پوزىتسىيە تۇتۇش مەسلىسى توغرىسىدىكى قارارلىرى ئۈستىدە توختىلىپ ئوتمەي بولمايدۇ. روسسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3 ـ قۇرۇلتىيىنىڭ قارارى بۇرژۇئا ئازاتلىق هەركىتىنىڭ چەكلىملىكلىگى ۋە يېتەرسىزلىگىنى ئېچىپ تاشلاش ئۈستىدە سوزلەيدۇ، ئەمما بۇنداق چەكلىملىكنىڭ تۈرلۈك ئېھتىماللىرىنى هەر قېتىملىق قۇرۇلتايدا ساناپ ئوتۇش هەمدە يامان بۇرژۇئاز بىلەن ياخشى بۇرژۇئاز ئوتتۇرىسىغا سىزىق تارتىپ قويۇش ئۈستىدە بالدىلارچە خىيال قىلمايدۇ. ۋەكىللەر يىغىنى بولسا ئۆزىنىڭ مەشھۇر ”لاكمۇس قەغىزى“ نەزىرىيىسىنى ئالغا سۇرۇش ئۇچۇن ستاروۋېرنىڭ خاتالىغىنى تەكرارلاپ، ئاشۇنداق بىر سىزىقنى زورمۇ ـ زور پەيدا قىلماقچى بولىدۇ. ستاروۋېر بۇرژۇئازىيىگە قاتتىق شەرت قويۇش كېرەك دىگەن ئىدىيىنى ئاساس قىلىدۇ. ئۇ شۇنى ئۇنتۇپ قالغانكى، بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىدىن قوللاشقا كېلىشىم هاسىل قىلىشقا ۋە باشقا ئىشلارنى قىلىشقا بولىدىغانلىرى بىلەن بولمايدىغانلىرىنى ئالدىنالا ئايرىپ چىقىش يولىدىكى هەرقانداق ئۇرۇنۇش ۋەقەلەرنىڭ راۋاجلىنىشى بىلەن دەرهال چوروۇپ تاشلىنىدىغان ۋە پورولېتارىياتـ

نىڭ سىنىپىي ئېڭىنى تۇتۇقلاشتۇرىدىغان ”فورمۇلا“ غا ئېلىپ بارىدۇ، خالاس. نەتىجىدە مۇھىم نۇقتا كۈرەش جەريانىدىكى ھەقىقى بىرلىك-تىن بايانات، ۋەدە ۋە شوئارلارغا يوتكىلىپ كەتكەن. ستاروۋېر ”يوشۇرۇن ئاۋاز بېرىش يولى بىلەن ئېلىپ بېرىلىدىغان ۋە ئومۇمى يۈزلۈك، باراۋەر، بىۋاستە بولىدىغان سايلام“ ئەنە شۇنداق تۇپ خاراكتېرلىق شوئار دەپ قارايدۇ. ئىككى يىل بولمايلا ”لاكمۇس قەغىزى“ ئۆزىنىڭ قىلچە كارغا يارىمايدىغانلىغىنى ئىسپاتلىدى، ئومۇمى سايلام شوئارى ئازاتچىلار تەرىپىدىن قوبۇل قىلىندى، لې-كىن، ئازاتچىلار بۇنىڭ بىلەن سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىگە يېقىنلىشىش ئۇ ياقتا تۇرسۇن، ئەكسىچە بۇ شوئار ئارقىلىق ئىشچىلارنى ئېزىقتۇرۇشقا، ئىشچىلارنى ئازدۇرۇپ سوتسىيالىزىمدىن چەتلەش-تۈرۈشكە ئۇرۇندى.

ھازىر، يېڭى ئۇچقۇنچىلار تېخىمۇ ”قاتتىق“ ”شەرت“لەرنى قويماقتا، چارىزىمنىڭ دۇشمەنلىرىدىن ”تەشكىللىك پۈرولېتارىياتنىڭ بارلىق قەتئى ھەركەتلىرىنى قەتئىيەتلىك بىلەن ۋە قىلچە مۇجىمەللەش-مەستىن (!?) قوللاش“ ۋاھاكازالاردىن تارتىپ تاكى ”خەلقنىڭ ئۆز ئۆزىدىن قوراللىنىش ئىشىغا ئاكتىپ قاتنىشىش“ قىچە بولغان ئىش-لارنى قىلىشنى ”تەلەپ قىلماقتا“. سىزىق تېخىمۇ نېرىراق تارتىپ قويۇلغان بولسىمۇ، لېكىن بۇ سىزىق **كونىراپ قالدى**، ئۆزىنىڭ ھېچقانداق كارغا كەلمەيدىغانلىغىنى بىردىنلا ئىسپاتلىدى. مەسىلەن، نىمە ئۈچۈن جۇمھۇرىيەت شوئارى ئوتتۇرىغا قويۇلمايدۇ؟ سوتسىيال دېموكراتلار ”رەھىمسىز ئىنقىلاۋىي ئۇرۇش ئارقىلىق تەبىقىلىق پادىشالىق تۈزۈمىنىڭ بارلىق ئاساسىغا قارشى تۇرۇش“ ئۈچۈن بۇر-ژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىدىن ھەر خىل ئىشلارنى قىلىشنى ”تەلەپ قىلىدۇ“ كەنۇ، پەقەتلا جۇمھۇرىيەت ئۈچۈن كۈرەش قىلىشنى تەلەپ قىلمايدىكەن، بۇ قانداق ئىش؟

بۇ فەستەن يوق يەردىن پۈتاق چىقارغانلىق ئەمەس، يېڭى ئۇچ-قۇنچىلارنىڭ خاتالىقى ھەقىقەتەن ئەڭ ئەمەلىي سىياسى خاتالىق، ”روسىيە ئازاتلىق ئىتتىپاقى“ بۇنىڭ دەلىلى («پرولېتارلار» گېزىتىنىڭ 4-سانىغا قارالسۇن)①. بۇ ”چارىزىمنىڭ دۈشمەنلىرى“ يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ بارلىق ”تەلەپلىرى“ گە پۈتۈنلەي ئۇيغۇنلىشالايدۇ. بىراق بىز بۇ ”روسىيە ئازاتلىق ئىتتىپاقى“ نىڭ پروگراممىسى (ياكى ئۇنىڭ پروگراممىسىز مەيدانى)نىڭ ئازاتچىلار روھى بىلەن تولىغانلىقىنى، ئازاتچىلارنىڭ ئۇنى ناھايىتى ئاسانلا يېتىلەپ ماڭالايدىغانلىقىنى كورستىپ ئوتكەن ئىدۇق. ۋەكىللەر يىغىنى قارارنىڭ ئاپىغىدا ”سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى **خەلقنىڭ ساختا دوستلىرىغا**، لىبېرالىزىم ۋە دېموكراتىزىم بايرىقىنى كوتىرىپ پرولېتارىياتنىڭ ئىنقىلاۋىي كۈرىشىنى ھەقىقى قوللاشنى رەت قىلغان ھەممە پارتىيىلەرگە بۇرۇنقىدەك قارشى تۇرىدۇ“ دېگەن. ”روسىيە ئازاتلىق ئىتتىپاقى“ بۇ كۈرەشنى رەت قىلىش ئۇ ياقتا تۇرسۇن، بەلكى ئۇنى

---

① «پرولېتارلار» گېزىتىنىڭ 1905-يىل 6-ئاينىڭ 4-كۈنىدىكى 4-سانىغا «يېڭى ئىنقىلاۋىي ئىشچىلار بىرلەشمىسى» دېگەن ماۋزۇدا ئوزۇن ماقالا بېسىلغان ئىدى («لېنىن ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە نەشرى، 8-توم، 467 — 478-بەتلەرگە قارالسۇن. — تەھرىردىن). بۇ ماقالىدا بۇ ئىتتىپاقنىڭ خىتاپنامىسىنىڭ مەزمۇنى بايان قىلىنغان: بۇ ئىتتىپاق ”روسىيە ئازاتلىق ئىتتىپاقى“ دېگەن نامنى قوللانغان ھەمدە قوراللىق قوزغىلاڭ ئارقىلىق ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭەشى چاقىرىشنى مەقسەت قىلغان. ئۇنىڭدىن قالسا، بۇ ماقالىدا سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ بۇنداق پارتىيىسىز ئىتتىپاقلارغا تۇتىدىغان پوزىتسىيىسى بەلگىلەنگەن. بۇ ئىتتىپاقنىڭ ئەمەلىي ئەھۋالىنىڭ قانداقلىقى، ئۇنىڭ ئىنقىلاپتىكى تەقدىرىنىڭ قانداق بولغانلىقى بىزگە پۈتۈنلەي نامەلۇم. (ئاپتورنىڭ 1907-يىلدىكى نەشرىگە قوشقان ئىزاھى. — تەھرىردىن)

قوللاش ئارزۇسىدا ئىكەنلىكىنى قىزغىنلىق بىلەن بىلدۈردى. بۇ "ئىتتىپاق" رەھبەرلىرىنىڭ گەرچە ئازاتچىلاردىن بولسىمۇ لېكىن ھەرگىز "خەلقنىڭ ساختا دوستلىرى" ئەمەس ئىكەنلىكىگە كاپالەتلىك قىلالامدۇ؟

بۇنىڭدىن كۆرگىلى بولىدۇكى، يېڭى ئۇچقۇنچىلار بەزى "شەرت"لەرنى ئالدىنالا ئويدۇرۇپ چىقىپ، كورۇنۇشتە قالتىس، ئەمەلىيەتتە ھالسىز ۋە كۈلكىلىك "تەلەپ" لەرنى ئوتتۇرىغا قويۇپ ئۆزلىرىنى بىردىنلا كۈلكىلىك ئورۇنغا چۈشۈرۈپ قويدى. ئۇلارنىڭ شەرت ۋە تەلەپلىرى جانلىق رېئاللىققا ئۇيغۇنلىشالمايدىغانلىقى ھە دېگەندىلا چېنىپ قالدى. ئۇلارنىڭ فورمۇلىغا تەلۋىلەرچە يېپىشىۋېلىشلىرى قۇرۇق ئاۋارىگەرچىلىك، چۈنكى ھەرقانداق فورمۇلا بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىنىڭ ساختىلىقى، تۇراقسىزلىقى ۋە چەكلىملىكلىكىنىڭ ھەر خىل ئىپادىلىرىنى قويماي ئۆز ئىچىگە ئېلىپ كېتەلمەيدۇ. گەپ "لاكمۇس قەغىزى" دە ئەمەس، شەكىلدە ئەمەس، يېزىپ قويۇلغان ۋە بېسىپ چىقىرىلغان تەلەپتە ئەمەس، شۇنداقلا ساختا "خەلق دوستلىرى" بىلەن ساختا بولمىغان "خەلق دوستلىرى" نى ئالدىنالا پەرقلەندۈرۈشتىمۇ ئەمەس، بەلكى كۈرەشتىكى ھەقىقىي بىرلىكتە، سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىنىڭ ھەر بىر "تۇراقسىز" قەدىمىنى قىلچە بوشاشماي تەنقىت قىلىشىدا. "دېموكراتىك ئۆزگەرتىشكە كۆڭۈل بۆلىدىغان بارلىق ئىجتىمائىي كۈچلەر بىلەن ھەقىقىي تۈردە ئىتتىپاقلىشىش" ئۈچۈن، ۋەكىللەر يىغىنىغا ئوخشاش تىرىشىپ خىلمۇ-خىل "ماددىلار"نى بەلگىلەش بىلەن قۇرۇق ئاۋارە بولۇپ يۈرمەي، ھەقىقىي ئىنقىلاۋىي شوئارلارنى ئوتتۇرىغا قويۇشقا ماھىر بولۇش كېرەك. بۇنىڭ ئۈچۈن پرولېتارىياتنىڭ ۋەزىيىتىنى پادىشاپەرەس بۇرژۇئازىيىنىڭ سەۋىيىسىگە چۈشۈرۈپ قويىدىغان شوئار ئەمەس، بەلكى ئىنقىلاۋىي-جۇمھۇرىيەتچى

بۇرژۇئازىيىنى پرولېتارىيات سەۋىيىسىگە كۆتۈرىدىغان شۇئار بولۇشى زۆرۈر. بۇنىڭ ئۈچۈن، قىلچە كېچىكتۈرۈپ بولمايدىغان قوراللىق قوزغىلاڭنىڭ ۋەزىپىلىرىدىن ۋەز-نەسىھەت يولى بىلەن باش تارتماي، بەلكى ئەڭ زور تىرىشچانلىق بىلەن قوزغىلاڭغا قاتنىشىش زۆرۈر.

## 12

## دېموكراتىك ئىنقىلاپنىڭ كولىمى بۇرژۇئازىيىنىڭ چېكىنىپ چىقىپ كېتىشى بىلەن تارىيىپ كېتەمدۇ؟

يۇقۇرىدىكى بولۇملەر يېزىلىپ بولغاندىن كېيىن، بىز يېڭى ئۈچ-قۇنچىلارنىڭ كاۋكاز ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ «ئۈچقۇن» گېزىتى باسقان قارارىنى تاپشۇرۇۋالدۇق. Pour la bonne bouche (سوزنى ئوبدان ئاياقلاشتۇرۇش ئۈچۈن)، بىز بۇنىڭدىن ياخشىراق ماتېرىيالنى ئويلاپمۇ تاپالمايتتۇق.

«ئۈچقۇن» گېزىتىنىڭ تەھرىر بولۇمى ئادىللىق بىلەن مۇنداق كۆرسىتىدۇ: "ئاساسىي تاكتىكا مەسىلىسىدە، كاۋكاز ۋەكىللەر يىغىنىمۇ پۈتۈن روسىيە ۋەكىللەر يىغىنى ‹يەنى يېڭى ئۈچقۇنچىلار ۋەكىللەر يىغىنى› ماقۇللىغان قارارغا **ئوخشاپ كېتىدىغان** ‹راست گەپ!› قارار ماقۇللىدى." "سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە تۇتىدىغان پوزىتسىيىسى مەسىلىسىدە، كاۋكازدىكى يولداشلار ماقۇللىغان قارار 'ئالغا' گۇرۇھى ۋە ئۇنىڭغا جور بولغان ئاتالمىش قۇرۇلتاي ۋەكىللىرى تەشۋىق قىلغان يېڭى ئۇسۇلغا قەتئىي قارشى تۇرغان." "ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ پرولېتارىيات پارتىيىسىنىڭ بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىدىكى تاكتىكىسىنى **تازا لايىقىدا**

بايان قىلغانلىقىنى ئىپتىراپ قىلىش كېرەك."

توغرىسى ھامان توغرا. يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ توپ خاتالىقىنى ھېچكىم بۇنىڭدىنمۇ "لايىق"راق بايان قىلىپ بېرەلمەيدۇ. بىز ھازىر بۇ بايانىنى تولۇق كۆچۈرۈۋېلىپ، ئالدى بىلەن تىرناق ئىچىدە ئۇنىڭ چېچەكلىگەن چېچىكىنى، ئاندىن ئۇنىڭ ئاخىرىدا بەرگەن مېۋىلىرىنى كۆرسىتىپ ئۆتىمىز.

يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ كاۋكاز ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ ۋاقىتلىق ھۆكۈمەت توغرىسىدىكى قارارى توۋەندىكىچە:

"ۋەكىللەر يىغىنى ئىنقىلاۋىي پەيتتىن پايدىلىنىپ پرولېتارىياتنىڭ سوتسيال دېموكراتىزىملىق ئېڭىنى چوڭقۇرلاشتۇرۇشنى ئۆز ۋەزىپىسى دەپ ھېساپلايدۇ (ھە شۇنداق، ئەلۋەتتە! بىراق يەنە: مارتىنوۋچە چوڭقۇرلاشتۇرۇش دېگەن بىر جۈملىنى قوشۇپ قويۇش كېرەك ئىدى!)، (جۇمھۇرىيەت ئۈچۈن ئەمەس، پەقەت ئاڭنى چوڭقۇرلاشتۇرۇش ئۈچۈنلا پايدىلىنىشمۇ؟ بۇ ئىنقىلاپقا بولغان نەقەدەر 'چوڭقۇر' چۈشەنچە-ھە!)، ھازىر مەيدانغا كېلىۋاتقان بۇرژۇئا دۆلەت تۈزۈمىگە قارىتا پارتىيىدە ئەڭ تولۇق تەنقىت ئەركىنلىكىنىڭ بولۇشىغا كاپالەتلىك قىلىش ئۈچۈن (جۇمھۇرىيەت ئورنىتىشقا كاپالەتلىك قىلىش بىزنىڭ ئىشىمىز ئەمەس! بىزنىڭ ئىشىمىز پەقەت تەنقىت ئەركىنلىكىگە كاپالەتلىك قىلىش. ھۆكۈمەتسىزلىك ئىدىيىسى "بۇرژۇئا دۆلەت" تۈزۈمى! دېگەن ھۆكۈمەتسىزلىك تىلىنى پەيدا قىلىدۇ)، ۋەكىللەر يىغىنى سوتسيال دېموكراتىزىملىق ۋاقىتلىق ھۆكۈمەت قۇرۇشقا قارشى تۇرىدۇ ھەمدە بۇ ھۆكۈمەتكە قاتنىشىشقا قارشى تۇرىدۇ (ئېنگېلس نەقىل كەلتۈرگەن، باكۇنىنىزىمچىلار ئىسپانىيە ئىنقىلاۋىدىن 10 ئاي بۇرۇن چىقارغان قارارنى ئەسكە ئېلىڭلار، «پرولېتارلار» گېزىتىنىڭ 3-سانىغا[245] قاراڭ)، دۆلەت تۈزۈمىنى مۇمكىن قەدەر (؟!)، دېموكراتىيىلەشتۈرۈش ئۈچۈن

بۇرژۇئا ۋاقىتلىق ھوكۇمىتىگە سىرتتىن «يۇقۇرىدىن ئەمەس، تۆۋەندىن» بېسىم ئىشلىتىشنى ئەڭ مۇۋاپىق ھىساپلايدۇ. ۋەكىللەر يىغىنى شۇنداق دەپ ھىساپلايدۇكى، سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ ۋاقىتلىق ھوكۇمەت قۇرۇشى ياكى بۇ ھوكۇمەتكە قاتنىششى، بىر تەرەپتىن، پرولېتارىياتنىڭ سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىن كوڭلى قالغان كەڭ ئاممىسىنى بۇ پارتىيىدىن ئايرىۋېتىدۇ، چۈنكى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ھاكىمىيەتنى قولغا ئالغان بىلەن، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ سوتسىيالىزىمنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقىچە بولغان جىددى ئېھتىياجىنى قاندۇرالمايدۇ («جۇمھۇرىيەت جىددى ئېھتىياج ئەمەس!» قارارنى تەييارلىغۇچىلار ئۇزلىرىنىڭ ساددىلىغى ئارقىسىدا، گويا بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىغا قاتنىششنى ئىنكار قىلغاندەك، تازا ھوكۇمەتسىزلىك تىلىدا سوزلەۋاتقانلىغىنى سەزمەيدۇ!»)، يەنە بىر تەرەپتىن، **بۇرژۇئازىيىنى ئىنقىلاپتىن چېكىنىپ چىقىپ كېتىشكە مەجبۇر قىلىپ،**
**بۇنىڭ بىلەن ئىنقىلاپنىڭ كولىمىنى تارايتىۋېتىدۇ.»**

ھەممە بالا مانا مۇشۇ يەردە. ھوكۇمەتسىزلىك ئىدىيىسى بىلەن سېپى ئۇزىدىن بولغان ئاغمىچىلىق ئىدىيىسىنىڭ (غەربىي ياۋروپادىكى بېرنشتېينچىلار ئارىسىدا ھەمىشە بولۇپ تۇرغىنىدەك) گىرەلىشىپ كەتكەن يېرى ئەنە شۇ. ۋاقىتلىق ھوكۇمەتكە كىرمەسلىك كېرەك، چۈنكى ۋاقىتلىق ھوكۇمەتكە كىرىش بۇرژۇئازىيىنى ئىنقىلاپتىن چېكىنىپ چىقىپ كېتىشكە مەجبۇر قىلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئىنقىلاپنىڭ كولىمى تارىيىپ كېتىدۇ! دىگىنىنىلا ئويلاپ كورۇڭلارچۇ، بۇ — ئىنقىلاپ بۇرژۇئازىيىنىڭ، شۇڭا بىز بۇرژۇئازىيىنىڭ چاكىنا ئىدىيىسىگە سەجدە قىلىشىمىز، يولنى ئۇلارغا بوشىتىپ بېرىشىمىز كېرەك، دەيدىغان تەلتوكۇس يېڭى ئۇچقۇنچىلار پەلسەپىسىنىڭ ئەينى ئۇزى. بىزنىڭ ۋاقىتلىق ھوكۇمەتكە قاتنىششىمىز بۇرژۇئازىيىنى چېكىنىپ چىقىپ كېتىشكە مەجبۇر قىلىدۇ، دەيدىغان پىكىرنى قىسمەن ھالدا

بولسىمۇ، بىر مىنۇت بولسىمۇ يېتەكچى پىكىر قىلىۋالىدىغان بولساق، بىز شۇنىڭ بىلەن ئىنقىلاپنىڭ رەھبەرلىك ھوقۇقىنى پۈتۈنلەي بۇرژۇئازىيىگە ئۆتكۈزۈپ بەرگەن بولىمىز. شۇنىڭ بىلەن بىز پرولېتا-رىياتنى پۈتۈنلەي بۇرژۇئازىيىنىڭ ئىختىيارىغا تاپشۇرۇپ بەرگەن بولىمىز (تولۇق "ئەنقەت ئەركىنلىكى" ساقلىنىپ قالغاندىمۇ!!)، بۇرژۇئازىيە چېكىنىپ چىقىپ كەتمىسۇن دەپ پرولېتارىياتنى موتىدىل، مۇلايىم بولۇشقا مەجبۇر قىلغان بولىمىز. پرولېتارىياتنىڭ ئەڭ جىددىي ئېھتىياجلىرىنى يەنى ئىقتىسادىي ئېھتىياجلىرىنى يەنى ئىقتىساتىي تەلەپلىرىنى ۋە ئۇلارنى تەقلىت قىلغۇچىلار ئەزەلدىن ئوبدان چۈشەنمەي كېلىۋاتقان سىياسىي ئېھتىياجلىرىنى پۇچەكلەشتۈرۈپ قويغان بولىمىز، بۇرژۇئازىيە چېكىنىپ چىقىپ كەتمىسۇن دەپ بۇ ئېھتىياجلارنى پۇچەكلەشتۈرۈپ قويغان بولىمىز. بىز پرولېتارىياتقا ئېھتىياجلىق بولغان دائىرە ئىچىدە دېموكراتىك تۈزۈمنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش يولىدا ئىنقىلاۋىي كۈرەش ئېلىپ بېرىش مەيدانىدىن پۈتۈنلەي چەتلەپ، بۇرژۇئازىيە بىلەن سودىلىشىش مەيدانىغا ئۆتۈپ كەتكەن، پىرىنسىپتىن يۈز ئۆرۈش، ئىنقىلاپتىن يۈز ئۆرۈش ھېساۋىغا بۇرژۇئازىيىنى رازى قىلغان بولىمىز. ("چېكىنىپ چىقىپ كەتمەيدىغان قىلىش ئۈچۈن").

كاۋكازدىكى يېڭى ئۇچقۇنچىلار قىسقىغىنا بىرنەچچە قۇر خەت بىلەنلا ئۆزلىرىنىڭ ئىنقىلاپقا ساتقىنلىق قىلىش ۋە پرولېتارىياتنى بۇرژۇئازىيىنىڭ بىچارە مالىيىغا ئايلاندۇرۇپ قويۇش تاكتىكىسىنىڭ پۈتۈن ماھىيىتىنى ئېنىق ئىپادىلەپ بەرگەن. بىز يۇقۇرىدا يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ خاتالىقىدا ئۇچراتقان خاھىش ھازىر راۋاجلىنىپ پادىشاپەرەس بۇرژۇئازىيىنىڭ قۇيرۇغى بولۇش دىگەن ئېنىق بىر پىرىنسىپقا ئايلاندى. جۇمھۇرىيەتنىڭ ئەمەلگە ئاشۇرۇلۇشى بۇرژۇئاز-يىنى چېكىنىپ چىقىپ كېتىشكە مەجبۇر قىلىدۇ (بەلكى مەجبۇر قىلىپ كەلدى — سترۇۋې ئەپەندى بۇنىڭغا مىسال بولالايدۇ)، شۇ

سەۋەپتىن جۇمھۇرىيەت يولىدىكى كۈرەشنى يوقىتىش لازىم. پرولېتارىياتنىڭ ھەرقانداق قەتئىي ۋە ئىزچىل-كېسىل دېموكراتىك تەلىۋى ھەرقانداق ۋاقىتتا، دۇنيانىڭ ھەرقانداق يېرىدە بۇرژۇئازىيىنى چېكىنىپ چىقىپ كېتىشكە مەجبۇر قىلىدۇ، شۇ سەۋەپتىن، ئىشچى يولداشلار، ئۇۋاقلاردىن چىقماي موكۇنۇپ يېتىۋېرىڭلار، تاشقىرىدىنلا ھەركەت قىلىڭلار، ئىنقىلاپ ئۈچۈن "بۇرژۇئا دولەت" تۈزۈمىنىڭ تۆرلۈك قوراللىرى ۋە ۋاستىلىرىدىن پايدىلىنىشنى ئويلىماڭلار، قولۇڭلاردا "تەنقىت ئەركىنلىگى"نى ساقلاپ قالساڭلارلا بولدى.

"بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى" دېگەن ئاتالغۇنى چۈشىنىشتىكى تۈپ خاتالىق بۇ يەردە قىپ-يالىڭاچ ئاشكارىلىنىدۇ. بۇ ئاتالغۇنى مارتىنوۋچە ياكى يېڭى ئۇچقۇنچىلارچە "چۈشىنىش" پرولېتارىيات ئىشلىرىنى بۇرژۇئازىيىگە توغرىدىن-توغرا سېتىشتەك نەتىجىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ.

كونا ئىقتىساتۋازلىقنى ئۇنتۇپ قالغان، تەتقىق قىلمىغان، ئەسلەپ كورمىگەن كىشىنىڭ بۈگۈنكى كۈندە تىرىلىۋاتقان ئىقتىساتۋازلىقنى چۈشىنىشى ناھايىتى قىيىن. بېرنشتېينچىلىق «ئەقىدە»[114]نى ئەسلەپ كورۈڭلار. شۇ چاغلاردا كىشىلەر "ساپ پرولېتارىياتچە" نۇقتىنەزەر ۋە پروگراممىدىن: بىز سوتسىيال دېموكراتلار ئىقتىسات بىلەن، ھەقىقى ئىشچىلار ئىشى بىلەن مەشغۇل بولساقلا بولدى، ھەرقانداق سىياسەتۋازلىقنى ئەركىن تەنقىت قىلالايدىغان بولساقلا، سوتسىيال دېموكراتىزىملىق ئىشلارنى ھەقىقى چوڭقۇرلاشتۇرالايدىغان بولساقلا بولدى. سىياسى بىلەن لىبېراللار ھەپىلەشسۇن. "ئىنقىلاپچىلىق"قا پېتىپ قېلىشتىن خۇدا ساقلىسۇن، چۈنكى بۇ ھال بۇرژۇئازىيىنى چېكىنىپ چىقىپ كېتىشكە مەجبۇر قىلىدۇ ئەمەسمۇ دېگەن خۇلاسىنى چىقىرىشقان ئىدى. «ئەقىدە»نىڭ تولۇق تېكىستىنى يا بولمىسا «ئىشچىلار پىكرى» گېزىتى[123] (1899-يىل 9-ئايدىكى)

9 ـ سانىنىڭ قوشۇمچە بېتىنى ئوقۇپ چىققان كىشى، بۇ مۇلاھىزىنىڭ پۈتۈن جەريانىنى كورۈۋالالايدۇ.

ھازىرقىسىمۇ يەنە شۇ بىرنىمىلەر، پەقەت بۇنىڭ كولىمى چوڭراق بولۇپ، پۈتكۈل «ئۇلۇغ» روسىيە ئىنقىلاۋىغا باھا بېرىش ئۈچۈن تەدبىق قىلىنغان، خالاس، ـــ ئەپسۇسكى، بۇ ئىنقىلاپنى ئەنئەنىچى چاكىنىلىق نەزىرىيىچىلىرى ئالدىقاچان چاكىنىلاشتۇرۇپ ناھايىتى كۈلكىلىك ھالغا چۈشۈرۈپ قويدى! بىز سوتسىيال دېموكراتلارغا تەنقىت ئەركىنلىكى، ئاڭنى چوڭقۇرلاشتۇرۇش، سىرتتىن ھەركەت قىلىش بولسىلا كۇپايە. ھەركەت ئەركىنلىكىدىن، ئىنقىلاۋىي رەھبەرلىك بىلەن شۇغۇللىنىش («لىبېرالىزىم»لىق رەھبەرلىك دەپ ئوقۇش كېرەك) ئەركىنلىكىدىن، يۇقۇرىدىن «ئىسلاھات» ئېلىپ بېرىش ئەركىنلىكىدىن بۇرژۇئازىيە بەھرىمەن بولىۋەرسۇن.

ماركسىزىمنى چاكىنىلاشتۇرغۇچى بۇ ئادەملەر ماركسىنىڭ تەنقىت قوراللىنىڭ ئورنىغا قورال تەنقىدىنى قويۇش كېرەك دىگەن سوزلىرىنى ھېچقاچان ئويلاپ كورۇشمىگەن[246]. ئۇلار ماركسىنىڭ نامىنى بىكاردىن ـ بىكارغا كوتىرىپ يۈرۈشىدۇ، ئەمىلىيەتتە بولسا، ئۇلار تاكتىكىلىق قارارلارنى تۈزۈشتە پۈتۈنلەي فرانكفۇرتتىكى بۇرژۇئا ۋالاقتەككىۋۇلىرىنى دورايدۇ، ئۇلارنىڭ مۇستەبىتلىكىنى ئەركىن تەنقىت قىلىشىنى، دېموكراتىك ئاڭنى چوڭقۇرلاشتۇرۇشنى دورايدۇ ـ دە، ئىنقىلاپ دەۋرىنىڭ ھەركەت قىلىش دەۋرى ئىكەنلىكىنى، ھەم يۇقۇرىدىن، ھەم تۆۋەندىن ھەركەت قىلىش دەۋرى ئىكەنلىكىنى بىلمەيدۇ. ئۇلار ماركسىزىمنى قۇرۇق ۋەز ـ نەسىھەتكە ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئەڭ قەتئىي ئەڭ ئاكتىپ بولغان ئىلغار ئىنقىلاۋىي سىنىپنىڭ ئىدىيىسىنى شۇ سىنىپقا تەۋە ئەڭ قالاق قاتلامنىڭ ئىدىيىسىگە يەنى مۇشەققەتلىك ئىنقىلاۋىي دېموكراتىزىملىق ۋەزىپىلەردىن ئۆزىنى قاچۇرىدىغان ۋە بۇ دېموكراتىزىم-

ملىق ۋەزىپىلەرنى ستروۋې ئەپەندىلەرنىڭ بېجىرىشىگە تاپشۇرۇپ بېرىدىغان ئەڭ قالاق قاتلامنىڭ ئىدىيىسىگە ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ.

سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە قاتنىشىشى ئارقىسىدا بۇرژۇئازىيە ئىنقىلاپتىن چېكىنىپ چىقىپ كېتىپلا قالسا، "ئىنقىلاپنىڭ كولىمى تارىيىپ كېتىدۇ".

روسىيە ئىشچىلىرى، قۇلاق سېلىڭلار: ئەگەر ئىنقىلاپنى چارىزىمنى يېڭىشىنى ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ بىلەن مۇرەسسەلىشىپ ئۇلجا بولۇشۇۋېلىشنىلا ئويلايدىغان، سوتسىيال دېموكراتلار تەرىپىدىن چوچۇتۇپ قويۇلمىغان ستروۋې ئەپەندىلەر قىلىدىغان بولسا، ئىنقىلاپنىڭ كولىمى تېخىمۇ زورىيىدۇ. ئەگەر روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ بىز يۇقۇرىدا بايان قىلىپ ئۆتكەن ئىككى خىل ئېھتىمالنىڭ بىرىنچىسى ئەمەلگە ئاشسا، يەنى پادىشاپەرەس بۇرژۇئازىيە مۇستەبىت ھوكۇمەت بىلەن شىپوۋچە "ئاساسىي قانۇن" ئاساستا سودىلىشالىسا، ئىنقىلاپنىڭ كولىمى تېخىمۇ زورىيىدۇ!

پۈتۈن پارتىيىگە يېتەكچىلىك قىلىدىغان قاراردا مۇشۇنداق رەزىل نەرسىلەرنى يازغان ياكى مۇشۇنداق "لايىق" قارارنى ماختىغان سوتسىيال دېموكراتلار ماركسىزىمنىڭ جانلىق روھىنى پۈتۈنلەي چىرىتىۋەتكەن قۇرۇق ۋەز-نەسىھەتلەر تەرىپىدىن شۇنچىلىك گاڭگىرىتىپ قويۇلغانكى، بۇنىڭ ئارقىسىدا ئۇلار بۇ قارارلارنىڭ قالغان ياخشى گەپلىرىنىڭ ھەممىسىنى قانداق قىلىپ قۇرۇق گەپكە ئايلاندۇرۇپ قويغانلىغىنى كورۇۋالالمىغان. ئۇلارنىڭ «ئۇچقۇن» گېزىتىگە يازغان ھەرقانداق بىر ماقالىسىنى ئېچىپ قاراڭلار، ھەتتا بىزدىكى داڭلىق مارتىنوۋ يازغان ھېلىقى سېسىق نامى پۇر كەتكەن كىتاپچىنى ئېچىپ قاراڭلار، بۇلارنىڭ ھەممىسىدە خەلق قوزغىلىڭى ئۈيۈشتۇرۇش، ئىنقىلاپنى ئاخىرغىچە ئېلىپ بېرىش، شاللاق بۇرژۇئازىيىگە قارشى كۈرەشتە خەلقنىڭ توۋەن قاتلاملىرىغا يولنىشقا تىرىشىش

دىگەن گەپلەرنى كورگىلى بولىدۇ. لېكىن، سىلەر "ئىنقىلاپنىڭ كولىمى" بۇرژۇئازىيىنىڭ چېكىنىپ چىقىپ كېتىشى تۈپەيلىدىن "تارىيىپ" كېتىدۇ، دەيدىغان پىكىرنى قوبۇل قىلغان ياكى ماختىغىنىڭلاردا، مۇشۇ ياخشى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى دەرھال ھېچ نەرسىگە ئەرزىمەيدىغان قۇرۇق گەپكە ئايلىنىپ قالىدۇ. ئىككىنىڭ بىرى بولۇشى كېرەك، ئەپەندىلەر: يا بىز ھىلىقى شاللاق، شەخسىيەتچى، توخۇ يۈرەك بۇرژۇئازىيىگە قارىماي، ئىنقىلاپنى خەلق بىلەن بىرلىكتە ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا تىرىشىپ، چارىزىم ئۈستىدىن تولۇق غەلىبە قازىنىشىمىز كېرەك؛ يا بۇرژۇئازىيە "چېكىنىپ چىقىپ" كېتەمدىكىن دەپ ئەنسىرەپ، ئۇلارغا "قارىماي" ئىش كۆرۈشكە يول قويمايمىز، ئۇنداقتا بىز، پرولېتارىيات بىلەن خەلقنى بۇرژۇئازىيىگە، شاللاق، شەخسىيەتچى ۋە توخۇ يۈرەك بۇرژۇئازىيىگە ساتقان بولىمىز.

مېنىڭ گەپلىرىمنى بۇرمىلاپ چۈشىنىپ يۈرمەڭلار. بىزنى ئەتەي ساتقان دەپ ئەيىبلىگۈچىلەر بار دەپ قارىسىغا چۇقراشماڭلار. ياق، ماركسىزىمنى "چوڭقۇرلاشتۇرۇش"نىڭ چوققىسىدىن پەسكە قاراپ توختىماي ۋە كەينىگە يانماي دومىلاپ، ئىنقىلاپقا قارشى تۈرۈشنى كەسىپ قىلىۋالغان، جانسىز ۋە ئۆلۈك ھالدا "ئۈستاتلىق ئىشلەتكەن" دەرىجىگە يېتىپ بارغان كونا ئىقتىساتىۋازلارغا ئوخشاش سىلەرمۇ تازا بايقىماي پاتقاققا قاراپ ماڭغان ئىدىڭلار. ئەندى شۇ پاتقاققا پېتىپ قالدىڭلار.

ئەپەندىلەر، "ئىنقىلاپنىڭ كولىمى" قانداق ئەمەلىي ئىجتىمائى كۈچلەرگە باغلىق دېگەن مەسىلىنى سىلەر ئويلاپ كۆرگەنمۇ؟ بىز تاشقى سىياسى ۋە خەلقارا جەھەتتىن ماسلىشىدىغان كۈچلەر ئۈستىدە سۆزلىمەي تۇرايلى، بۇ كۈچلەر ھازىر بىزگە ناھايىتى پايدىلىق بولۇپ راۋاج تېپىۋاتقان بولسىمۇ، بىز ھەممىمىز ئۇلارنى قويۇپ تۇرايلى، بۇنداق قىلىشىمىز توغرا، چۈنكى بۇ يەردە گەپ روسىيە-

نىڭ ئىچكى كۈچلىرى مەسىلىسى ئۈستىدە بارىدۇ. ئىچكى قىسىمدىكى بۇ ئىجتىمائى كۈچلەرگە نەزەر سېلىڭلار. مۇستەبىتلەر، ساراي ئەھلىلىرى، ساقچىلار، ئەمەلدارلار، ئارمىيە ۋە بىر ئوچۇم ئىسىلزادىلەر ئىنقىلاپ بىلەن دۈشمەنلىشىدۇ. خەلق ئارىسىدا غەزەپ كۈچەيگەنسېرى ئارمىيە ئىشەنچسىز بولۇپ قالىدۇ، ئەمەلدارلار ئارىسىدىكى تەۋرىنىش شۇنچە كۈچىيىپ كېتىدۇ. ئۇنىڭدىن قالسا، بۇرژۇئازىيە ھازىر ئومۇمەن ۋە ئومۇمى جەھەتتىن ئېيتقاندا ئىنقىلاپنى ياقلايدۇ، ئۇلار ئەركىنلىك توغرىسىدا قىزغىنلىق بىلەن سوزلەشمەكتە، بارغانسېرى بەس-بەس بىلەن خەلق نامىدىن ھەتتا ئىنقىلاپ نامىدىن پىكىر بايان قىلىشماقتا①. لېكىن بىز ماركسىزىمچىلار بۇرژۇئازىيىنىڭ ئىنقىلاپنى ياقلاش يولىدىكى شاللاقلىغىنى، شەخسىيەتچىلىگىنى، توخۇ يۈرەكلىكلىگىنى نەزىرىيىدىن بىلىمىز ھەمدە ئېلىمىزدىكى لىبېراللار يەنى يەرلىك ئاپتونومىيىچىلەر، باشقىچە ئېيتقاندا ئازاتچىلارنىڭ ئەملىي مىسالىدىن ھەر سائەت، ھەر مىنۇت كورۇپ تۇرىمىز. بۇرژۇئازىيە ئوزىنىڭ تار شەخسى مەنپەئەتىنى قاندۇرۇۋالغان ھامان، تەلتوكۇس دېموكراتىزىمدىن "چەتلەگەن" ھامان (**ئۇ ھازىر تەلتوكۇس دېموكراتىزىمدىن چەتلەۋاتىدۇ!**)، سوزسىز ھالدا ئەكسىلئىنقىلاپ تەرەپكە، مۇستەبىتلىك تەرەپكە تۈركۈم-تۈركۈملەپ ئوتۈپ، ئىنقىلاپقا، خەلققە قارشى تۇرىدۇ. پەقەت "خەلق"لا قالىدۇ، يەنى پۈرولېتارىيات بىلەن دېخانلار قالىدۇ: پەقەت پۈرولېتارىياتلا ئاخىرغىچە چىڭ تۇرالايدۇ،

---

① بۇ جەھەتتە سترۇۋې ئەپەندىنىڭ ژورنىلىدا يازغان ئوچۇق خېتى دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدۇ. بۇ خەتنى يېقىندا ژورنىلى «ئىنسانپەرۋەرلىك» گېزىتىدە247، سترۇۋې ئەپەندى «ئازاتلىق» ژورنىلىنىڭ 72-ساندا باستۇرۇپ چىقاردى.

چۈنكى ئۇ دېموكراتىك ئىنقىلاپتىن خېلى نېرى ماڭالايدۇ. شۇ سەۋەپتىنمۇ پۇرولېتارىيات جۇمھۇرىيەت ئۈچۈن بولغان كۇرەشتە ئەڭ ئالدىنقى قاتاردا تۇرىدۇ، ئۇ ئۆزى يامان كۆرىدىغان، بۇرژۇئازىيە- نىڭ چېكىنىپ چىقىپ كېتىپ قالىدىغانلىقىغا دىققەت قىلىش كېرەك دەيدىغان ئەخمىقانە نەسىھەتلەرنى مەنسىتمىگەن ھالدا رەت قىلىدۇ. دىخانلار ئارىسىدا كۆپلىگەن يېرىم پۇرولېتارلار بار، شۇنىڭ بىلەن بىللە ئۇششاق بۇرژۇئا ئۇنسۇرلىرىمۇ بار. بۇ ھال دىخانلارنىمۇ تۇراقسىز قىلىپ قويىدۇ، شۇ سەۋەپتىن پۇرولېتارىياتنى سىنىپىيلىغى ئىنتايىن چېڭ بولغان بىر پارتىيە بولۇپ ئۇيۇشۇشقا مەجبۇر قىلىدۇ. لېكىن دىخانلارنىڭ تۇراقسىزلىغى بۇرژۇئازىيىنىڭ تۇراقسىزلىغىغا تۈپتىن ئوخشىمايدۇ، چۈنكى دىخانلارنىڭ ھازىر كۆڭۈل بۆلۈۋاتقىنى خۇسۇسى مۈلۈكچىلىكنى شەرتسىز ساقلاپ قېلىش دىگەندىن كۆرە، خۇسۇسى مۈلۈكچىلىكنىڭ ئاساسىي شەكىللىرىدىن بىرى بولغان پومىششىك يەرلىرىنى تارتىۋېلىش دىگەن تۈزۈك. دىخانلار بۇنىڭلىق بىلەن سوتسىيالىزىمچى بولۇپ كەتمىسىمۇ، بۇنىڭلىق بىلەن ئۆزىنىڭ ئۇششاق بۇرژۇئازىيىلىكىگە خاتىمە بەرمىسىمۇ، لېكىن ئۇلار دېموك- راتىك ئىنقىلاپنى جان-دىل بىلەن ۋە ئەڭ ئۈزۈل-كېسىل ھىمايە قىلىدىغان كۈچ بولالايدۇ. دىخانلارنىڭ كۆزىنى ئاچىدىغان ئىنقىلاۋىي ۋەقەلەرنىڭ راۋاجى بۇرژۇئازىيىنىڭ ئاسىلىق قىلىشى ۋە پۇرولېتا- رىياتنىڭ مەغلۇپ بولۇشى بىلەن ۋاقىتسىز ئۈزۈلۈپ قالمىسىلا، دىخان- لار سۆزسىز ئاشۇنداق كۈچ بولۇپ قالىدۇ. يۇقۇرىدا كۆرسىتىلگەن شارائىتتا، دىخانلار سۆزسىز ئىنقىلاپنىڭ ۋە جۇمھۇرىيەتنىڭ تۇۋرۇكى بولۇپ قالىدۇ، چۈنكى تولۇق غەلىبىگە ئېرىشكەن ئىنقىلاپلا دىخان- لارنى يەر ئىسلاھاتى ساھەسىدە **ھەممىگە**، ئۇلار ئارزۇ قىلىپ كەلگەن، خىيال قىلىپ يۈرگەن **ھەممىگە**، يەنە كېلىپ "سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار" تەسەۋۋۇر قىلغاندەك كاپىتالىزىمنى يوقىتىش ئۈچۈن

ئەمەس، بەلكى يېرىم يانچىلىق پاتقىقىدىن، قاتتىق زۇلۇم، قۇللۇقنىڭ زۇلمەتلىك چوڭقۇر ئازگىلىدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن، ئۆزلىرىنىڭ تۇرمۇش شارائىتلىرىنى تاۋار ئىگىلىگى يار بەرگەن دائىرىدە ئىمكان قەدەر ياخشىلاش ئۈچۈن ھەقىقى ئېھتىياجلىق بولغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىگە ئىگە قىلىدۇ.

ئۇنىڭدىن تاشقىرى، دېھقانلارنى ئۆزۈل-كېسىل يەر ئىسلاھاتىلا ئەمەس، بەلكى ئۇلارنىڭ ئومۇمى ۋە دائىملىق مەنپەئەتلىرىمۇ ئىنقىلاپقا مايىل قىلىدۇ. دېھقانلار ھەتتا پرولېتارىيات بىلەن كۈرەش قىلغان چاغدىمۇ دېموكراتىيىگە مۇھتاج بولىدۇ، چۈنكى پەقەت دېموكراتىك تۈزۈملا دېھقانلارنىڭ مەنپەئەتلىرىنى دەل گەۋدىلەندۈرۈپ، ئۇلارنىڭ ئامما سۈپىتىدە، كۆپچىلىك سۈپىتىدە ئۈستۈنلۈككە ئىگە بولۇشىغا ئىمكان بېرىدۇ. دېھقانلارنىڭ كۆزى قانچە ئېچىلسا (ياپونىيە بىلەن بولغان ئۇرۇشتىن بۇيان دېھقانلارنىڭ كۆزى شۇنداق تېز ئېچىلماقتىكى، تەربىيىلىنىش دەرىجىسىنى پەقەت مەكتەپ ئۆلچىمى بىلەنلا ئۆلچەشكە ئادەتلىنىپ قالغان بىرمۇنچە كىشىلەر بۇنى تەسەۋۋۇر قىلالمايدۇ)، ئۇلار تولۇق دېموكراتىك ئىنقىلاپنى شۇنچە ئۆزۈل-كېسىل، شۇنچە قەتئى ھىمايە قىلىدۇ، چۈنكى ئۇلار بۇرژۇئازىيىگە ئوخشاش خەلقنىڭ ھۆكۈمرانلىقىدىن قورقمايدۇ، ئەكسىچە، خەلقنىڭ ھۆكۈمرانلىقى ئۇلار ئۈچۈن پايدىلىق. دېھقانلار باللارچە پادىشاپەرەسلىكتىن قۇتۇلۇشقا باشلىغان ھامان دېموكراتىك جۇمھۇرىيەت ئۇلارنىڭ غايىسى بولۇپ قالىدۇ، چۈنكى دەللاللىق قىلىشقا ئادەتلىنىپ قالغان بۇرژۇئازىيىنىڭ ئاڭلىق پادىشاپەرەسلىكى (جۇملىدىن يۇقۇرى پالاتا ۋاھاكازالار) دېھقانلارنى ياۋروپا ئاساسى قانۇنچىلىقى سىرى بىلەن ئانچە-مۇنچە سىر بېرىپ پەدەزلەنگەن بايىقى ھوقۇقسىزلىق، زۇلمەتلىك ۋە نادانلىق ھالىتىدە تۇتۇپ تۇرۇۋېرىدۇ، خالاس.

دەل شۇنداق بولغاچقا، بۇرژۇئازىيە سىنىپ سۈپىتىدە تەبىي ۋە مۇقەررەر ھالدا پادىشاپەرەس لىبېراللارنىڭ قانات ئاستىغا كىرىۋې-لىش ئۈچۈن تىرىشىدۇ، دېھقانلار ئاممىسى بولسا تەبىي ۋە مۇقەررەر ھالدا ئىنقىلاۋىي جۇمھۇرىيەتچىلەرنىڭ رەھبەرلىكىدە بولۇشقا ئىنتىلى-دۇ. دەل شۇنداق بولغانلىقى ئۈچۈن، بۇرژۇئازىيە دېموكراتىك ئىنقىلاپنى ئاخىرغىچە ئېلىپ بارالمايدۇ، دېھقانلار بولسا ئىنقىلاپنى ئاخىرغىچە ئېلىپ بارالايدۇ، بىزنىڭ مەجبۇرىيىتىمىز دېھقانلارنىڭ مۇشۇنداق قىلىشىغا بارلىق كۈچىمىز بىلەن ياردەم بېرىشتىن ئىبارەت.

ئېھتىمال بەزىلەر ماڭا رەددىيە بېرىپ: بۇنى ئىسپاتلاشنىڭ ھا-جىتى يوق، بۇلا ئەقەل ساۋات، بۇنى سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ ھەممىسى ئوبدان بىلىدۇ، دېيىشەر. ياق، بۇرژۇئازىيىنىڭ چېكىنىپ چىقىپ كېتىشى بىلەن ئىنقىلاپنىڭ "كولىمى تارىيىپ كېتىدۇ" دېيىشكە ئاغزى بارىدىغانلار بۇنى چۈشەنمەيدۇ. بۇنداق ئادەملەر بىزنىڭ يەر پۇروگىراممىمىزدىن سۆدەك يادلاۋالغان ئىبارىلەرنى تەكرارلايدۇ، لېكىن، بۇ ئىبارىلەرنىڭ مەنىسىنى چۈشەنمەيدۇ، بۇنى چۈشەنگەن بولسا، ئۇلار پۈتۈن ماركسىزملىق دۇنياقاراشتىن ۋە بىزنىڭ پۇروگىراممىمىزدىن مۇقەررەر يوسۇندا كېلىپ چىقىدىغان پۇرولېتارى-يات ۋە دېھقانلارنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتۇرىسى دېگەن ئۇقۇمدىن قورقمىغان بولاتتى، بۇنى چۈشەنگەن بولسا، ئۇلۇغ روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ كولىمىنى بۇرژۇئازىيىنىڭ كولىمى بىلەن چەكلەپ قويمى-غان بولاتتى. بۇنداق ئادەملەر ئۆزلىرىنىڭ ئابىستىراكىت ماركسىزىم-لىق، ئىنقىلاۋىي ئىبارىلىرىنى ماركسىزىمغا قارشى ۋە ئىنقىلاپقا قارشى كونكىرېت قارارلىرى بىلەن رەت قىلىپ تاشلايدۇ.

دېھقانلارنىڭ غەلىبىلىك روسىيە ئىنقىلاۋىدىكى رولىنى ھەقىقى-يوسۇندا چۈشەنگەن كىشى بۇرژۇئازىيە چېكىنىپ چىقىپ كەتسە

ئىنقىلاپنىڭ كولىمى تارىيىپ كېتىدۇ دەپ ئېيتالمايدۇ. چۈنكى ئەمەلىيەتتە بۇرژۇئازىيە چېكىنىپ چىقىپ كېتىپ، دىخانلار ئاممىسى ئاكتىپ ئىنقىلاپچى سۈپىتىدە پۇرولېتارىيات بىلەن بىر قاتاردا تۇرۇپ كۈرەش قىلغان چاغدىلا، روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ كولىمى ھەقىقى تۈردە راۋاجلىنىشقا باشلايدۇ؛ پەقەت شۇ ۋاقىتتىلا، بۇرژۇئا دېموكراتىك ئىنقىلاۋى دەۋرىدە مۇمكىن بولىدىغان ھەقىقى كەڭ ئىنقىلاپ كولىمى مەيدانغا كېلىدۇ. بىزنىڭ دېموكراتىك ئىنقىلاۋىمىزنى ئاخىرغىچە قەتئى ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن بۇرژۇئازىيىنىڭ تەبىي شاللاقلىقىغا يول قويمايدىغان كۈچلەرگە (يەنى "بۇرژۇئازىيىنى چېكىنىپ چىقىپ كېتىشكە مەجبۇر قىلىش"نى، «ئۈچقۇن» گېزىتىنىڭ كاۋكازلىق مۇرىتلىرىنى كالتا ئويلاشلىرى ئارقىسىدا بۇ ئىشتىن قورقۇپ كېتىدىغان دەرىجىگە يەتكۈزۈشنى ئىشقا ئاشۇرالايدىغان كۈچلەرگە) تايىنىشى كېرەك.

**پۇرولېتارىيات مۇستەبىتلىكنىڭ قارشىلىغىنى زورلۇق بىلەن يانچىپ تاشلاش ۋە بۇرژۇئازىيىنىڭ تۇراقسىزلىغىغا يول بەرمەسلىك ئۈچۈن، دىخانلار ئاممىسىنى ئۆزىگە قوشۇۋېلىپ، دېموكراتىك ئىنقىلاپنى ئاخىرغىچە ئېلىپ بېرىشى كېرەك. پۇرولېتارىيات بۇرژۇئازىيىنىڭ قارشىلىغىنى زورلۇق بىلەن يانچىپ تاشلاش ۋە دىخانلار بىلەن ئۇششاق بۇرژۇئازىيىنىڭ تۇراقسىزلىغىغا يول بەرمەسلىك ئۈچۈن، ئاھالىنىڭ ئىچىدىكى يېرىم پۇرولېتار ئاممىنى ئۆزىگە قوشۇۋېلىپ سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشى كېرەك.** پۇرولېتارىياتنىڭ ۋەزىپىلىرى ئەنە شۇلار، يېڭى ئۈچقۇنچىلار بولسا ئىنقىلاپنىڭ كولىمى توغرىسىدىكى ھەممە مۇھاكىمە ۋە قارارلىرىدا بۇ ۋەزىپىلەرگە ئىنتايىن تار قارايدۇ.

كىشىلەر ئىنقىلاپنىڭ "كولىمى" توغرىسىدا مۇھاكىمە يۈرگۈزگەندە كوپىنچە سەل قاراپ قويىدىغان بىر ئەھۋالنى ھەرگىز ئەستىن چىقى-

رىپ قويماسلىق كېرەك. مۇنازىرىنىڭ تۇگۇنى ۋەزىيىتىنىڭ قىيىنلىقىدا ئەمەس، بەلكى بۇ ۋەزىيەتنى قايسى يول بىلەن بېجىرىشتە ئىكەنلىكىنى ئەستىن چىقىرىپ قويماسلىق كېرەك. مۇنازىرىنىڭ تۇگۇنى ئىنقىلابنىڭ كولىمىنى ئىنتايىن ھەيۋەتلىك ۋە يېڭىلمەس دەرىجىسىگىچە كېڭەيتىش ئاسانمۇ ياكى قىيىنمۇ دېگەن مەسىلىدە ئەمەس، بەلكى قانداق قىلىپ ئىنقىلابنىڭ كولىمىنى كېڭەيتىش كېرەكلىكىدە. پىكىر ئىختىلاپى دەل ھەركەتنىڭ تۈپ خاراكتېرى توغرىسىدا، ھەركەتنىڭ يۆنىلىشى توغرىسىدا بولۇۋاتىدۇ. بىزنىڭ بۇ نۇقتىنى ئالاھىدە كورسىتىپ ئوتۇشىمىزنىڭ سەۋەبى شۇكى، بەزى ئېھتىياتسىز ۋە سەمىمىيەتسىز كىشىلەر ھەمىشە بىر بىرىگە ئوخشىمايدىغان ئىككى مەسىلىنى ئارىلاشتۇرۇۋېتىدۇ: بۇنىڭ بىرى، يولنىڭ يۆنىلىشى توغرىسىدىكى مەسىلە يەنى بىر بىرىگە ئوخشىمايدىغان ئىككى يولدىن بىرسىنى تاللىۋېلىش مەسىلىسى؛ يەنە بىرى، تاللىۋېلىنغان يولدا مەقسەتكە ئاسان يېتىشكە بولۇش-بولماسلىق ياكى تېز ئارىدا يېتىكىلى بولۇش-بولماسلىق مەسىلىسى.

بىز يۇقۇرىدا كېيىنكى مەسىلە ئۈستىدە زادىلا توختالمىدۇق، چۈنكى بۇ مەسىلە ئۈستىدە پارتىيىمىز ئىچىدە مۇنازىرە ياكى ئىختىلاپ تۇغۇلغىنى يوق. لېكىن، بۇ مەسىلىنىڭ ئۆزى ئىنتايىن مۇھىم مەسىلە ۋە ھەممە سوتسيال دېموكراتلارنىڭ جىددى ئېتىبار بېرىشىگە ئەرزىيدىغان مەسىلە، ئەلۋەتتە. ئاممىنى ھەركەتكە جەلپ قىلىش (يالغۇز ئىشچىلار سىنىپى ئاممىسىنىلا ئەمەس، بەلكى دېھقانلار ئاممىسىنىمۇ جەلپ قىلىش) ئىشىدىكى تۈرلۈك قىيىنچىلىقلارنى ئۇنتۇش يول قويۇپ بولمايدىغان ئۇمىتۋارلىق بولىدۇ. دەل مۇشۇ قىيىنچىلىقلار دېموكراتىك ئىنقىلابنى ئاخىرغىچە ئېلىپ بېرىش يولىدىكى تىرىشچانلىقلارنى كوپ قېتىم نابۇت قىلىۋەتتى، شاللاق ۋە شەخسىيەتچى بۇرژۇئازىيىنى بولسا ئەڭ زور مەنپەئەتكە ئېرىشتۇردى: بۇرژۇ-

ئازىيە ھەم پادىشالىق تۈزۈم ئارقىلىق خەلققە تاقابىل تۇرىدىغان "دەسمايە"گە "ئېرىشتى"، ھەم لىبېرالىزىمنىڭ.....ياكى "ئازاتچىلار" نىڭ "پاك"لىغىنى "ساقلاپ قالدى". لېكىن قىيىنچىلىق بار دىگەنلىك ھەرگىز ئەمەلگە ئاشۇرغىلى بولمايدۇ دىگەنلىك ئەمەس. مۇھىمى يولنىڭ توغرا تاللانغانلىغىدا ئىشىنىش، بۇنداق ئىشەنچ ئىنقىلاۋىي جاسارەت ۋە ئىنقىلاۋىي قىزغىنلىقنى يۈز ھەسسىلەپ كۆچەيتىدۇ، بۇنداق ئىنقىلاۋىي جاسارەت ۋە ئىنقىلاۋىي قىزغىنلىق بولغاندا موجىزە ياراتقىلى بولىدۇ.

يول تاللاش مەسىلىسىدە بۈگۈنكى سوتسىيال دېموكراتلار ئارىسىدا چىققان ئىختىلاپلارنىڭ ئېغىرلىغى قانچىلىك دەرىجىگە بېرىپ يەتكەنلىگىگە كەلسەك، بۇنى كاۋكاز يېڭى ئۈچقۇنچىلىرىنىڭ قارارى بىلەن روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3 ـ قۇرۇلتىيىنىڭ قارارىنى سېلىشتۇرۇپ كورىدىغانلا بولساق دەل كورۈۋالالايمىز. قۇرۇلتاي قارارى: بۇرژۇئازىيە شالالاقلىق قىلىدۇ، ئۇ چوقۇم ئىنقىلاپ مىۋىلىرىنى قولىمىزدىن تارتىپ ئېلىشقا تىرىشىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئىشچى يولداشلار، تېخمۇ تىرىشچانلىق بىلەن كۈرەشكە تەييارلىنىڭلار، قورالىنىڭلار، دىخانلارنى ئوز تەرىپىڭلارغا جەلپ قىلىڭلار. بىز ئىنقىلاپ مىۋىلىرىمىزنى شەخسىيەتچى بۇرژۇئازىيىگە ھەرگىز كۈرەشسىز تۇتقۇزۇپ قويمايمىز دەيدۇ. كاۋكاز يېڭى ئۈچقۇنچىلىرىنىڭ قارارى: بۇرژۇئازىيە شالالاقلىق قىلىدۇ، ئۇ ئىنقىلاپتىن چېكىنىپ چىقىپ كېتىشى مۇمكىن. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئىشچى يولداشلار، سىلەر ۋاقىتلىق ھوكۇمەتكە قاتنىشىشنى زادىلا ئويلىماڭلار، بولمىسا بۇرژۇئازىيە چوقۇم چېكىنىپ چىقىپ كېتىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئىنقىلاپنىڭ كولىمى تارىيىپ كېتىدۇ! دەيدۇ.

بىر قارار: شالالاق بۇرژۇئازىيىنىڭ قارشىلىق كورسىتىشى ياكى پاسسىپلىق قىلىشىغا قارىماي، ئىنقىلاپنى ئالغا سۈرۈڭلار، ئاخىرىغىچە

سىلجىتىڭلار، دەيدۇ.

يەنە بىر قارار: سىلەر ئىنقىلاپنى ئاخىرغىچە مۇستەقىل ئېلىپ بېرىشنى زادىلا ئويلىماڭلار، بولمىسا شاللاق بۇرژۇئازىيە ئىنقىلاپتىن چېكىنىپ چىقىپ كېتىدۇ، دەيدۇ.

بۇ تۇپتىن قارىمۇ-قارشى بولغان ئىككى يول ئەمەسمۇ؟ بۇ ئوت بىلەن سۇدەك زادىلا سىغىشالمايدىغان ئىككى خىل تاكتىكا ئەمەسمۇ؟ بىرىنچى تاكتىكا ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ بىردىن-بىر توغرا تاكتىكىسى، ئىككىنچى تاكتىكا بولسا ماھىيەتتە پۈتۈنلەي ئازاتچىلارنىڭ تاكتىكىسى، بۇ شۇنداق ئوچۇق تۇرامدۇ؟

## 13

## خۇلاسە. غەلىبە قىلىشقا جۈرئەت قىلالايمىزمۇ؟

روسىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئىچىدىكى ئەمەلىي ئەھۋالنى ئانچە بىلمەيدىغان ياكى بىزنىڭ ئىقتىساتۋازلىق مەزگىلىدىن بۇيانقى پارتىيە ئىچىدىكى كۈرەشىمىزنىڭ ئومۇمى تارىخىنى بىلمەي تۇرۇپ سىرتتىن ھوكۇم چىقىرىدىغانلار ھازىر (بولۇپمۇ 3-قۇرۇلتايدىن كېيىن) روشەن بولۇپ قالغان تاكتىكىلىق ئىختىلاپلاردىن سوز ئاچقاندىمۇ ھامان ھەرقانداق بىر دولەتنىڭ سوتسىيال دېموكراتىك ھەركىتىدە تەبىي ۋە مۇقەررەر بولغان، ئۇزئارا پۈتۈنلەي كېلىشەلەيدىغان ئىككى خىل خاھىش بولىدۇ دەپلا تۇگىشىدۇ. ئۇلارچە، بىر تەرەپ ئادەتتىكى، كوز ئالدىدىكى، كۈندىلىك خىزمەتنى، تەشۋىقات ۋە تەرغىبات خىزمىتىنى قانات يايدۇرۇش كېرەكلىكىنى، كۈچ تەييارلاپ، ھەركەتنى چوڭقۇرلاشتۇرۇش كېرەكلى-

گىنى ۋە باشقىلارنى ئالاھىدە تەكىتلىگەندەكمىش: يەنە بىر تەرەپ، ھەركەتنىڭ جەڭگىۋار، ئومۇمىي سىياسىي، ئىنقىلاۋىي ۋەزىپىلىرىنى تەكىتلەپ، قوراللىق قوزغىلاڭنىڭ زورۇرلۇگىنى كورسىتىپ، ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتۇرا ۋە ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت شوئارىنى ئوتتۇرىغا قويغۇدەكمىش. مەيلى قايسى تەرەپ بولسۇن تولىمۇ ھەددىدىن ئاشۇرۇۋەتمەسلىكى كېرەكمىش، مەيلى قەيەردە بولسۇن (دۇنيانىڭ ھەرقانداق بىر جايىدىكىگە ئوخشاشلا) بىر قۇتۇپقا كېتىپ قېلىش يارىماسمىش ۋاھاكازالار.

بۇنداق مۇھاكىمىلەردە جاھاندارچىلىق (ۋە ئىرتاق ئىچىدىكى "سىياسىي") سىرلىرىغا ياتىدىغان ئەرزان باھالىق ھەقىقەتلەرنىڭ بارلىغىدا گۇمان يوق، لېكىن بۇنداق ھەقىقەتلەر ھەمىشە كىشىلەرنىڭ پارتىيىنىڭ زورۇر ۋە جىددىي ئېھتىياجلىرى توغرىسىدىكى بىلىمسىز-لىگىنى يېپىشقا ئىشلىتىلىدۇ. روسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرى ئىچىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان تاكتىكىلىق ئىختىلاپلارنى ئېلىپ ئېيتايلى. يېڭى ئۇچقۇنچىلار تاكتىكا مەسىلىسى ئۇستىدە توختالغان-لىرىدا كۇندىلىك ئاددىي خىزمەتلەرنى ئالاھىدە تەكىتلەيدۇ، بۇنىڭ ئوزى، ئەلۋەتتە، ھېچقانداق خەۋپ تۇغدۇرالمايدۇ، تاكتىكىلىق شوئار جەھەتتە ھېچقانداق ئىختىلاپ تۇغدۇرالمايدۇ. ئەمما، روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3-قۇرۇلتىيىنىڭ قارارى بىلەن ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ قارارىنى سېلىشتۇرۇپ باقىدىغانلا بولساق، بۇنداق ئىختىلاپنى دەرھال كورۇۋالالايمىز.

مەسىلە زادى قەيەردە؟ مەسىلە شۇ يەردىكى، بىرىنچىدىن، ھەركەتتە ئىككى ئېقىمنىڭ بارلىغىنى ۋە ئۇلارنىڭ ھەرقايسىسىنىڭ بىر قۇتۇپقا كېتىپ قېلىشىنىڭ زىيىنىنى تومتاق ۋە ئابستراكت ھالدا دەپ قويۇشلا كۇپايە قىلمايدۇ. نوۋەتتىكى ھەركەتنىڭ ھازىرقى مەزگىلدە قانداق ئاجىزلىقلىرى بارلىغىنى، پارتىيە ئۇچۇن

ھازىرقى ھەقىقى سىياسى خەۋپىنىڭ زادى قەيەردە ئىكەنلىكىنى كونكرېت بىلىش كېرەك. ئىككىنچىدىن، بىزنىڭ مەلۇم تاكتىكىلىق شوئارلارنى ئوتتۇرىغا قويۇشىمىز (بەلكىم بىزدە مەلۇم شوئارلارنىڭ كەم بولۇشى) ئارقىسىدا قايسى رېيال سىياسى كۈچلەرنىڭ پايدا ئالىدىغانلىقىنى بىلىش كېرەك. ئەگەر سىلەر يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ گېپىگە ئىشەنسەڭلار، سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسى تەشۋىقات-تەرغىبات خىزمىتىدىن، ئىقتىسادىي كۈرەشتىن ۋە بۇرژۇئا دېموكرا-تىيىچىلىرىنى تەنقىت قىلىش خىزمىتىدىن ۋازكېچىپ، ھەربى تەييارلىق، قوراللىق ھۇجۇم، ھاكىمىيەتنى تارتىۋېلىش ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئىشلارغا ھەددىدىن ئارتۇق بېرىلىپ كېتىش خەۋپىگە دۇچكەپتۇ، دەيدىغان خۇلاسىنى چىقىرىسىلەر. ئەمەلىيەتتە، پارتىيە ئۇچۇن ھەقىقى خەۋپ پۈتۈنلەي باشقا بىر تەرەپتىن تۇغۇلماقتا. ھەركەتنىڭ ئەھۋالى بىلەن ئاز-پاز تونۇشلۇغى بولغان، ھەركەتنىڭ ئەھۋالىنى ئىنچىكىلىك بىلەن ۋە كوڭۈل قويۇپ كۈزەتكەن كىشىلەر-نىڭ ھەممىسى يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ بۇنداق ئەنسىرەشلىرىنىڭ كۈلكىلىك تەرەپلىرىنى كورمەي قالمايدۇ. روسىيە سوتسيال دېموك-راتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ ھەممە خىزمىتى پۈتۈنلەي مۇقىم-ئوزگەرمەس بىر قېلىپقا سېلىنغان، بۇ قېلىپ خىزمەتنىڭ مۇھىم مەركىزىنى تەشۋىقات ۋە تەرغىباتقا، چاقىقان يىغىنلار ۋە ئاممىۋى يىغىنلارغا، تەشۋىقات ۋاراقىلىرى ۋە كىتاپچىلار تارقىتىشقا، ئىقتىسا-دىي كۈرەشنى ئىلگىرى سۈرۈش ۋە ئىقتىسادىي كۈرەش شوئارلىرىنى ۋاقتىدا ئوتتۇرىغا قويۇشقا مەركەزلەشتۈرۈشكە مۇتلەق كاپالەتلىك قىلالايدۇ. 90-يىللارنىڭ كېيىنكى يېرىمىدىلا بەلگىلەنگەن بۇ ۋەزىپىلەرنى ئىجرا قىلىش ئۇچۇن پۈتۈن زېھنى، كۈچى ۋە ۋاقتىنىڭ 99 پىرسەنتىنى داۋاملىق سەرپ قىلمىغان بىرەرمۇ پارتىيە كومىتېتى، بىرەرمۇ رايونلۇق كومىتېت، بىرەرمۇ مەركىزىي يىغىن، بىرەرمۇ

زاۋۇت گۇرۇپپىسى يوق. پەقەت ھەركەت ئەھۋالىدىن پۈتۈنلەي خەۋەرسىز كىشىلا بۇنى بىلمەيدۇ. پەقەت ناھايىتى گودەك ياكى ئەھۋالدىن خەۋەرسىز كىشىلا يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ كونا ئىشلارنى رەسمىي بىر ئىش قىلىپ ئالاھىدە تەكرارلاشتەك تەيرەڭلىرىنى راست دەپ قارايدۇ.

پاكىت شۇكى، بىز قوزغىلاڭنىڭ ۋەزىپىلىرىگە، ئومۇمى سىياسى شوئارلارغا ۋە پۈتكۈل خەلق ئىنقىلاۋىي ئىشلىرىغا رەھبەرلىك قىلىشقا ئارتۇقچە بېرىلىپ كېتىش ئۇ ياقتا تۇرسۇن، ئەكسىچە، دەل مۇشۇ تەرەپلەردە كوزگە كورۇنەرلىك دەرىجىدە **ئارقىدا قالدۇق**، مانا بۇ — ئەڭ چوڭ ئاجىزلىق، ھەركەتنى ئاينىتىپ ھەقىقى ئىنقىلاۋىي ھەركەتتىن ئېغىزدىكى ئىنقىلاۋىي ھەركەتكە ئايلاندۇرۇپ قويىدىغان (ھەمدە بەزى جايلاردا ئايلىنىشقا باشلىدى) رىيال خەۋپ. پارتىيىنىڭ خىزمىتىنى قىلىۋاتقان يۈزلىگەن، مىڭلىغان تەشكىلات، مۇئەسسەسە ۋە گۇرۇپپىلاردىن ئوزى بارلىققا كەلگەن ۋاقىتتىن باشلاپلا يېڭى «ئۇچقۇن» كېزىتىدىكى دانىشمەنلەر يېڭى تېپىلغان ھەقىقەت دەپ ئالاھىدە سوزلەپ يۈرگەن كۈندىلىك خىزمەتلەر بىلەن شۇغۇللانمىغان بىرەرسىمۇ يوق. يەنە بىر تەرەپتىن، بۇ مۇئەسسەسە ۋە گۇرۇپپىلار-نىڭ پەقەت ناھايىتى ئاز بىر قىسمىلا قوراللىق قوزغىلاڭ ۋەزىپە-لىرىنى چۈشەندى ۋە ئورۇنلاشقا كىرىشتى، چارىزىمغا قارشى پۈتكۈل خەلق ئىنقىلاۋىغا رەھبەرلىك قىلىشنىڭ لازىملىغىنى چۈشەندى، بۇ مەقسەتكە يېتىش ئۇچۈن باشقىسىچە ئەمەس، دەل شۇنداق ئىلغار شوئارلارنى ئوتتۇرىغا قويۇش زورۇرلۇگىنى چۈشەندى.

بىز ئىلغار ۋە ھەقىقى ئىنقىلاۋىي ۋەزىپىلەردىن ئىشەنگۈسىز دەرىجىدە كېيىن قالدۇق، كوپ ھاللاردا، بىز ھەتتا بۇ ۋەزىپىلەرنى تونۇپ يېتەلمىدۇق، بۇ تەرەپتە ئارقىدا قالغانلىغىمىز ۋەجىدىن ئىنقىلاۋىي بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىنىڭ كۈچىيىپ كېتىۋاتقانلىغىنى

كوپىنچە سېزىۋالالمىدۇق. لېكىن، يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ يازغۇچىلىرى ۋەقەنىڭ بېرىشى ھەم ۋەزىيەتنىڭ تەلىۋى بىلەن قىلچە ھېسابلاشماي، كونىنى ئۇنتۇماڭلار! يېڭىغا بېرىلىپ كەتمەڭلار!! دەپ تەرسالىق بىلەن تەكرارلىماقتا. بۇ — ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ ھەممە مۇھىم قارارلىرى ئىچىدىكى ئاساسلىق ۋە ئۆزگەرمەس ئاساسي تېما، قۇرۇلتاينىڭ قارارلىرىغا بولسا كونا نەرسىنى ئېتىراپ قىلىش (لېكىن ئۇ ھەل بولغان ھەمدە مەتبۇئات، قارار ۋە تەجرىبىلەردە قارارلىشىپ بولغان كونا نەرسە بولغانلىقى ئۈچۈنمۇ ئۇنى تەكرار-تەكرار سوزلەۋەرمەسلىك)، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا يەنە يېڭى ۋەزىپىلەرنى ئوتتۇرىغا قويۇش ۋە بۇ يېڭى ۋەزىپىلەرگە ئەھمىيەت بېرىش، يېڭى شوئارلارنى ئوتتۇرىغا قويۇش، ھەقىقى ئىنقىلاۋىي سوتسيال دېموكراتلاردىن بۇ يېڭى شوئارلارنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش يولىدا دەرھال ئىشقا كىرىشىشنى تەلەپ قىلىش، دېگەن ئىدىيە باشتىن-ئاخىر سىڭدۈرۈلگەن.

سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ تاكتىكا جەھەتتىن ئىككى گۇرۇھقا بۆلۈنگەنلىكى مەسىلىسى، ئەمىلىيەتتە ئەنە شۇنداق. ئىنقىلاۋىي دەۋر پۈتۈنلەي قارغۇلارلا كورەلمەيدىغان يېڭى ۋەزىپىلەرنى ئوتتۇرىغا قويىدى. بىر قىسىم سوتسيال دېموكراتلار بۇ ۋەزىپىلەرنى قىلچە ئىككىلەنمەستىن ئېتىراپ قىلىپ، ئۇنى كۈنتەرتىپكە قويۇپ: قوراللىق قوزغىلاڭنى قىلچە كېچىكتۇرۇپ بولمايدۇ، ئۇنىڭغا دەرھال تەييارلىق كورۇش ئۈچۈن كۈچ چىقىرىش كېرەك، ئۇنىڭ ئۇزۇل-كېسىل غەلىبە قىلىشىدا زورۇر ئىكەنلىكىنى ئەستە تۇتۇش كېرەك، جۇمھۇرىيەت، ۋاقىتلىق ھوكۇمەت ۋە پرولېتارىيات بىلەن دېھقانلارنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتورىسى ھەققىدىكى شوئارلارنى ئوتتۇرىغا قويۇش كېرەك، دېمەكتە. يەنە بىر قىسىم سوتسيال دېموكراتلار بولسا ئارقىغا شوخشۇپ، بىر ئىزدا تېپىر-

لاپ، شوئارلارنى قويۇش ئورنىغا ھە دەپ كىرىش سوزلەرنى سوزلەش بىلەن ئاۋارە بولماقتا، كونا نەرسىنى ئىتىراپ قىلىشتىن سىرت يەنە يېڭى نەرسىلەرنى كورسىتىپ بېرىشنىڭ ئورنىغا، بۇنداق كونا نەرسىلەرنى بولۇشىچە ۋە تېپىتىقسىزلىق بىلەن قايتا ـ قايتا چاينىماقتا، يېڭى نەرسىنى تۇرلۇك چارىلەر بىلەن بىر چەتكە قايرىپ قويماقتا، ئۇلار ئۇزۇل ـ كېسىل غەلىبە قىلىشنىڭ شەرتلىرىنى بەلگىلىيەلمەيدۇ، تولۇق غەلىبە قىلىش ئارزۇسىغا يېتىشكە بىردىن ـ بىر مۇۋاپىق كېلىدىغان شوئارلارنى ئوتتۇرىغا قويالمايدۇ.

بىزدە بۇنداق قۇيرۇقچىلىقنىڭ سىياسى جەھەتتىكى نەتىجىسى كورۇلدى. روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىدىكى "كوپ سانلىقلار" ئىنقىلاۋىي بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرى بىلەن يېقىنلاشماقتا دىگەن پىتنە ـ پاساتلار بەربىر پىتنە ـ پاساتتىن باشقا نەرسە ئەمەس، چۈنكى بۇنداق پىتنە ـ پاساتنى دەلىللەپ بېرەلەيدىغان بىرەر سىياسى پاكىت، "بولشېۋىك" لەرنىڭ بىرەر نوپۇزلۇق قارارى، روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3 ـ قۇرۇلتىيىنىڭ بىرەر ھەركىتى يوق. يەنە بىر تەرەپتىن، «ئازاتلىق» ژورنىلى ۋەكىللىك قىلىدىغان ئاغمىچى پادىشاپەرەس بۇرژۇئازىيە يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ "پىرىنسىپال" يۈزلىنىشىنى خېلى بۇرۇنلا قارشى ئالغان ئىدى، ھازىر، توغرىدىن ـ توغرا ئۇلارنىڭ سۇيى بىلەن ئوز تۇگمىنىنى چوگىلەتمەكتە، ئۇلارنىڭ ھەممە سوز ۋە ئاتالمىش "ئىدىيە" لىرىدىن پايدىلىنىپ "مەخپى پائالىيەت" ۋە "توپىلاڭ" غا قارشى تۇرماقتا، ئىنقىلاپنىڭ تېخنىكا جەھەتتىنى مۇبالىغە قىلىشقا، قوراللىق قوزغىلاڭ شوئارىنى بىۋاستە ئوتتۇرىغا قويۇشقا، چېكىدىن ئاشقان تەلەپلەرنى قويىدىغان "ئىنقىلاپچىلىق" قا ۋاھاكازالارغا قارشى تۇرماقتا. كاۋكازدىكى "مېنشىۋىك" سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ پۈتۈن بىر ۋەكىللەر يىغىنى ماقۇللىغان قارار ھەمدە يېڭى «ئۇچقۇن»

گېزىتى تەھرىر بولۇمىنىڭ بۇ قارارنى ماختىغانلىقى مانا بۇلار توغرىسىدا تازا ئۇچۇق سىياسى خۇلاسىنى، يەنى: پۇرولېتارىياتنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموکراتىك دىكتاتۇرىغا قاتنىشىشى سەۋەبىدىن بۇر-ژۇئازىيە چېكىنىپ چىقىپ كېتىدىغان بولۇپ قالمىسۇن! دېگەن خۇلاسىنى چىقاردى. بۇنىڭ بىلەن ھەممە سىر ئېچىپ تاشلاندى. بۇنىڭ بىلەن پۇرولېتارىياتنى پادىشاپەرەس بۇرژۇئازىيىنىڭ قۇيرۇغىغا ئايلاندۇرۇپ قويۇش ئاخىرقى ھىساپتا بەلگىلەندى. بۇنىڭ بىلەن يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ قۇيرۇقچىلىقىنىڭ سىياسى ئەھمىيىتى ئەمىلىيەتتە مەلۇم بىر ئادەمنىڭ تاسادىپى باياناتى بىلەن ئەمەس، بەلكى پۈتۈن گۇرۇھ ئالاھىدە ماختىغان قارار بىلەن ئىسپاتلاندى.

كىمكى بۇ پاكىتنى ئوبدان ئويلاپ كۆرسە، ئۇ سوتسىيال دېموکراتىك ھەرىكەتتە ئىككى تەرەپ ۋە ئىككى تۈرلۈك يۈزلىنىش بار دېگەن تارقالما گەپلەرنىڭ ھەقىقى مەنىسىنى چۈشىنەلەيدۇ. بۇ ئىككى تۈرلۈك يۈزلىنىشنى تېخىمۇ كەڭ دائىرىدە تەتقىق قىلىش ئۈچۈن بېرنىشتېيىنچىلارنى ئېلىپ كۆرەيلى. بېرنىشتېيىنچىلار پۇرولېتارىياتنىڭ ھەقىقى ئېھتىياجىنى پەقەت بىزلا بىلىمىز، پۇرولېتارىياتنىڭ كۈچىنى تەرەققى قىلدۇرۇش، ھەممە خىزمەتنى چوڭقۇرلاشتۇرۇش، يېڭى جەمىيەتنىڭ ئامىللىرىنى تەييارلاش ۋە تەشۋىقات ھەم تەرغىبات قاتارلىق ۋەزىپىلەرنى ئېلىپ بېرىشنى پەقەت بىزلا بىلىمىز، دەپ بىر قېلىپتا دەۋا قىلىپ كەلدى. بىز بار نەرسىنى ئۇچۇق-ئاشكارا ئېتىراپ قىلىشنى تەلەپ قىلىمىز! — دەيدۇ بېرنىشتېيىن ھەم شۇنىڭ بىلەن "ئاخىرقى مەقسەدى" بولمىغان "ھەرىكەت" نى كوككە كوتىرىدۇ، نوقۇل مۇداپىە كورۇش تاكتىكىسىنى كوككە كوتىرىدۇ، "بۇرژۇئازىيە چېكىنىپ چىقىپ كېتىپ قالمىسۇن" دېگەن قورقۇنچاقلىق تاكتىكىسىنى تەرغىپ قىلىدۇ. بېرنىشتېيىنچىلار ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموکراتلارنىڭ "ياكوبىنچىلىغى" نىمۇ،

"ئىشچىلارنىڭ تەشەببۇسكارلىقى"نى بىلمەيدىغان "يازغۇچىلار"نىمۇ ۋە باشقىلارنىمۇ ئاغزىغا كەلگىنىچە تىللىغان ئىدى. ئەمىلىيەتتە، ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ كۈندىلىك ئۇششاق خىزمەتلەردىن، كۈچ تەييارلاش خىزمىتىدىن ۋە باشقا خىزمەتلەردىن ۋازكېچىشنى خىيالىغىمۇ كەلتۈرۈپ باقمىغانلىقى ھەممىگە ئايان. ئۇلار پەقەت ئاخىرقى مەقسەتنى ئۇچۇق بىلىشنى، ئىنقىلاۋىي ۋەزىپىلەرنى ئېنىق ئوتتۇرىغا قويۇشنى تەلەپ قىلىدۇ؛ ئۇلار پۇرولېتارىياتنىڭ ئىنقىلاۋىي سەۋىيىسىنى "بۇرژۇئازىيە چېكىنىپ چىقىپ كېتىپ قالمىسۇن" دەيدىغان ئاغمىچىلىقچە قاراشقا چۈشۈرۈپ قويۇشنى ئەمەس، بەلكى يېرىم پۇرولېتارلار تەبىقىسى ۋە يېرىم ئۇششاق بۇرژۇئازلار تەبىقىسىنى پۇرولېتارىياتنىڭ ئىنقىلاۋىي سەۋىيىسىگە كۆتىرىشنى ئويلايدۇ. Dürfen wir siegen? "غەلىبە قىلىشقا جۈرئەت قىلالايمىزمۇ؟" غەلىبە قىلىشىمىزغا يول قويۇلامدۇ؟ غەلىبە قىلىشىمىزدا خەۋپ-خەتەر بارمۇ؟ غەلىبىنى قولغا كەلتۈرۈشىمىزگە تېگىشلىكمۇ-يوقمۇ؟ — بۇ مەسىلىلەر پارتىيە ئىچىدىكى زىيالى ئاغمىچىلار بىلەن پۇرولېتارىيات ئىنقىلاپچىلىرى ئوتتۇرىسىدىكى بۇ ئىختىلاپنى تازا گەۋدىلىك ئىپادىلەپ بەردى دېيىشكە بولىدۇ. بۇ سوئاللار قارىماققا ناھايىتى غەلىتە كۆرۈنگىنى بىلەن، ھەقىقەتەن ئوتتۇرىغا قويۇلغان بەلكى ئوتتۇرىغا قويۇلۇشى كېرەك ئىدى، چۈنكى ئاغمىچىلار غەلىبىدىن قورقاتتى، پۇرولېتارىياتقا ھەيۋە قىلىپ، پۇرولېتارىياتنى غەلىبە قىلىشقا جۈرئەت قىلالمايدىغان قىلىپ قويماقچى بولغان، غەلىبە تۈرلۈك بەختسىزلىكلەرنى ئېلىپ كېلىدۇ، دەپ ھوكۇملىق قىلىشىپ، غەلىبە قىلىشقا بىۋاستە چاقىرىلغان شۇئارنى مەسخىرە قىلغان ئىدى.

ئاساسەن زىيالىلارچە ئاغمىچىلىق ۋە پۇرولېتارىياتچە ئىنقىلاۋىلىق دەپ ئايرىش بىزدىمۇ بار، لېكىن بۇنىڭدا ئىنتايىن مۇھىم بىر

پەرق باركى، بۇ يەردە گەپ سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپ ئۈستىدە ئەمەس، بەلكى دېموكراتىك ئىنقىلاپ ئۈستىدە بولۇۋاتىدۇ. بىزدىمۇ قارىماققا ناھايىتى بىمەنىدەك تۇيۇلىدىغان: "غەلىبە قىلىشقا جۈرئەت قىلالايمىزمۇ؟" دىگەن سوئال قويۇلدى. بۇ سوئالنى مارتىنوۋ ئۆزىنىڭ «ئىككى خىل دىكتاتۇرا» دىگەن كىتاۋىدا ئوتتۇرىغا قويغان، ئۇ شۇ كىتاۋىدا: ئەگەر بىز قوزغىلاڭغا ئوبدان تەييارلىق كۆرىدىغان ھەمدە قوزغىلاڭنى تازا ئوڭۇشلۇق ئىشقا ئاشۇرىدىغان بولساق، ئۇ ھالدا، تۇرلۇك بەختسىزلىكلەرگە يولۇقىمىز، دەپ ھوكۇمالىق قىلغان. بۇ سوئال يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت توغرىسىدىكى بارلىق ھوججەتلىرىدىمۇ ئوتتۇرىغا قويۇلغان، شۇنىڭدەك ئۇلار ھەمىشە مىلىپرانىنىڭ بۇرژۇئا ئاغمىچى ھوكۇمەتكە قاتناشقانلىغى بىلەن ۋارلىننىڭ[248] ئۇششاق بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىي ھوكۇمىتىگە قاتناشقانلىغىنى ئارىلاشتۇرۇۋېتىشكە كۈچەپ تىرىشتى، گەرچە مەقسىدىگە يېتەلمىگەن بولسىمۇ. بۇ سوئال "بۇرژۇئازىيە چېكىنىپ چىقىپ كېتىپ قالمىسۇن" دىگەننى تەشەببۇس قىلغان قارار بىلەن قارارلاشتۇرۇلدى. ئەمدى كائۇتسكى بىزنىڭ ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت مەسىلىسى ئۈستىدىكى مۇنازىرىمىزنى تېخى ئولتۇرۇلمىگەن ئېيىقنىڭ تېرىسىنى تالاشقانغا ئوخشاش دەپ مەسخىرە قىلىپ يۈرگەن بولسىمۇ، لېكىن بۇ مەسخىرە ھەتتا ئەقىللىق ۋە ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتلارنىڭمۇ، مىش-مىش گەپلەردىنلا بىلىۋالغان ئىشلار ئۈستىدە سوزلەپ يۈرۈشىدىغان بولسا، قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈپ قالىدىغانلىغىنىلا كورسىتىپ بېرىدۇ. گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلىرى ئېيىقنى ئولتۇرۈش (سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش) تىن خېلى يىراقتا تۇرۇپتۇ، لېكىن ئۇلارنىڭ بۇ ئېيىقنى ئولتۇرۇشكە "جۈرئەت قىلىش-قىلالماسلىق" توغرىسىدىكى مۇنازىرىسى پىرىنسىپ ۋە سىياسى ئەمەلىيەت جەھەت-

لەردىن غايەت زور ئەھمىيەتكە ئىگە بولۇپ قالدى. روسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرى "ئوزىنىڭ ئىپىغىنى ئولتۇرۇش" كە قادىر بولۇش (دېموكراتىك ئىنقىلاپنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش) تىن خېلى يىراقتا تۇرۇپتۇ، لېكىن بىز بۇ ئىپىقنى ئولتۇرۇشكە "جۇرئەت قىلالايمىزمۇ" دېگەن مەسىلە روسىيىنىڭ پۈتكۈل ئىستىقبالى ئۈچۈن ۋە روسىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئىستىقبالى ئۈچۈن ئىنتايىن مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە. ئەگەر بىزدە غەلىبە قىلىشقا "جۇرئەت قىلىدىغان" ئىشەنچ بولمىسا، ئارمىيىنى تىرىشچانلىق ۋە مۇۋەپپەقىيەتلىك بىلەن توپلاش ۋە ئۇنىڭغا رەھبەرلىك قىلىش توغرىسىدا سوز ئېچىشىمىز ئەسلا مۇمكىن ئەمەس.

بىزدىكى كونا ئىقتىساتۇازلارنى ئالايلى. ئۇلارمۇ بىزنىڭ مۇخالىپلىرىمىز سوۋېيقەستچىلەر، ياكوبىنچىلار («ئىشچىلار ئىشى» ژورنىلىغا بولۇپمۇ بۇ ژورنالنىڭ 10-سانىغا ۋە مارتىنوۋنىڭ 2-قۇرۇلتايدا پارتىيە پروگراممىسىنى مۇزاكىرە قىلغاندا سوزلىگەن نۇتقىغا قاراڭ)، بۇلار سىياسىغا بېرىلىپ كېتىپ ئاممىدىن ئايرىلىپ قالدى، ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ ئاساسىنى ئۇنتۇپ قالدى، ئىشچىلارنىڭ تەشەببۇسكارلىقىغا ئېتىۋار بەرمىدى، ئاقلەي-كوكلەي دەپ كارنىيى يىرتىلغىچە ۋاقىراشقان ئىدى. ئەمىلىيەتتە، "ئىشچىلارنىڭ تەشەببۇسكارلىغى"نى ياقلىغۇچى بۇ ئادەملەرنىڭ ھەممىسى ئوزلىرىنىڭ پرولېتارىياتنىڭ ۋەزىپىلىرىگە بولغان تار ۋە چاكىنا چۈشەنچىلىرىنى ئىشچىلارغا تاڭىدىغان زىيالى ئاغمىچىلار ئىدى. ئەمىلىيەتتە، كونا «ئۇچقۇن» گېزىتىدىن ئىقتىساتۇازلىققا قارشى تۇرغۇچىلارنىڭ سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ خىزمىتىدىكى ھەرقانداق بىر تەرەپتىن ۋازكەچمىگەنلىگىنى ياكى ئۇنىڭغا سەل قارىمىغانلىغىنى، ئىقتىسادىي كورەشنى قىلچە ئۇنتۇمىغانلىغىنى، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا يەنە نوۋەتتىكى جىددى سىياسى ۋەزىپىلەرنى ئىمكان قەدەر كەڭ كولەمدە

ئوتتۇرىغا قويۇشقا ماھىر بولغانلىغىنى، ئىشچىلار پارتىيىسىنى لىبېرال بۇرژۇئازىيىسىنىڭ "ئىقتىسادىي" بېقىندىسىغا ئايلاندۇرۇپ قويۇشقا قارشى تۇرغانلىغىنى ھەرقانداق كىشى كورۇۋالالايدۇ.

ئىقتىساتچىلار سىياسى بولسا ئىقتىساتنى ئاساس قىلىدۇ دېگەن قائىدىنى سۇدەك يادلىۋېلىپ، بۇ قائىدىنى سىياسى كۇرەشنى ئىقتىسادىي كۇرەش دەرىجىسىگە چۈشۈرۈش كېرەك دېگەن مەنىدە "چۈشەندى" گەن" ئىدى. يېڭى ئۇچقۇنچىلار دېموكراتىك ئىنقىلاپ ئۆزىنىڭ ئىقتىسادىي ئاساسىدىن ئېيتقاندا بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى دېگەن قائىدىنى سۇدەك يادلىۋالىدۇ-دە، بۇ قائىدىنى پرولېتارىياتنىڭ دېموكراتىك ۋەزىپىلىرىنى بۇرژۇئاچە موتىدىللىق سەۋىيىسىگە چۈشۈرۈش كېرەك، "بۇرژۇئازىيە چېكىنىپ چىقىپ" كەتمەيدىغان دەرىجىگە چۈشۈرۈش كېرەك دېگەن مەنىدە "چۈشىنىدۇ". ئىقتىساتچىلار خىزمەتنى چوڭقۇرلاشتۇرۇش دېگەن ۋىۋىسكىنى، ئىشچىلارنىڭ تەشەببۇسكارلىغى ۋە ساپ سىنىپىي سىياسەت دېگەن ۋىۋىسكىنى كوتىرىۋېلىپ، ئەمەلىيەتتە ئىشچىلار سىنىپىنى لىبېرال بۇرژۇئازىيە سىياسىچىلىرىنىڭ ئىلكىگە كىرگۈزۈپ قويىغان يەنى پارتىيىنى ئوبىيېكتىپ مەنىسى دەل شۇنداق بولغان يولغا تارتقان ئىدى. ھازىر يېڭى ئۇچقۇنچىلارمۇ خۇددى شۇ ۋىۋىسكىنى كوتىرىۋېلىپ، ئەمەلىيەتتە پرولېتارىياتنىڭ دېموكراتىك ئىنقىلاپتىكى مەنپەئەتىنى بۇرژۇئازىيىگە ساتماقچى يەنى پارتىيىنى ئوبىيېكتىپ مەنىسى دەل شۇنداق بولغان يولغا تارتماقچى بولۇۋاتىدۇ. ئىقتىساتچىلار سىياسى كۇرەشكە رەھبەرلىك قىلىش سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ ئىشى ئەمەس، بەلكى لىبېراللارنىڭ زىممىسىدىكى ئىش دەپ ھىساپلىغان ئىدى. يېڭى ئۇچقۇنچىلار دېموكراتىك ئىنقىلاپنى پائال ئەمەلگە ئاشۇرۇش سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ ئىشى ئەمەس، بەلكى دېموكراتىيىچى بۇرژۇئازىيىنىڭ زىممىسىدىكى ئىش، چۈنكى پرولېتارىياتنىڭ رەھبەر-

لىگى ۋە ئۇنىڭ رەھبەرلىك قىلىش رولىنى ئوينىغۇچى سۈپەتتە قاتنىشىشى ئىنقىلاپنىڭ "كولىمىنى تارايتىۋېتىدۇ" دەپ ھېساپلىماقتا.

قىسقىسى، يېڭى ئۇچقۇنچىلار ئۆزلىرىنىڭ پارتىيە 2-قۇرۇلتىيىدا كېلىپ چىقىشى جەھەتتىنلا ئەمەس، بەلكى ھازىرقى ۋاقىتتا پرولېتارىياتنىڭ دېموكراتىك ئىنقىلاپتىكى تاكتىكىلىق ۋەزىپىلىرىنى قويۇشلىرى جەھەتتىنمۇ ئىقتىساتۋازلىقنىڭ پۇشتى ھېساپلىنىدۇ. ئۇلارمۇ پارتىيە ئىچىدىكى زىيالى ئاغمىچىلار. تەشكىلىي جەھەتتە، ئۇلار ئىشنى زىيالىلارنىڭ ھۆكۈمەتسىزلىك شەخسىيەتچىلىكى بىلەن باشلاپ، "تەشكىلنى بۇزۇش جەريانى" بىلەن ئاياقلاشتۇردى، ئۇلار ۋەكىللەر يىغىنىدا ماقۇللانغان "نىزامنامە[249]"دە، پارتىيىنىڭ نەشرىيات ئىشلىرىنى پارتىيە تەشكىلىدىن ئايرىۋېتىشنى، ئاساسەن 4 دەرىجىلىك ۋاستىلىك سايلام تۈزۈمىنى، دېموكراتىك ئاساستىكى ۋەكىللەر تۈزۈمىنىڭ ئورنىغا بوناپارتىزمچە[250] ئومۇمىي خەلق ئاۋاز بېرىش تۈزۈمىنى قويۇشنى، ئاخىردا قىسمەنلىك بىلەن ئومۇملىق ئوتتۇرىسىدا "كېلىشىم" تۈزۈش پرىنسىپىنى ئېنىق بەلگىلىدى. پارتىيىنىڭ تاكتىكىسى جەھەتتىمۇ ئۇلار خۇددى شۇنىڭغا ئوخشاش يانتۇلۇقتىن دومىلاپ چۈشتى. ئۇلار "يەرلىك ئاپتونومىيە ھەركىتى پىلانى"دا، يەرلىك ئاپتونومىيىچى زاتلارنىڭ ئالدىدا سۆزلەشنى "ئالىي شەكىلدىكى نامايىش" دەپ ئاتاپ، سىياسىي سەھنىدە پەقەت ئىككى خىل ئاكتىپ كۈچ (9-يانۋار ۋەقەسىنىڭ ھارپىسىدا!) يەنى ھۆكۈمەت بىلەن بۇرژۇئازىيە دېموكراتىيىچىلىرى بار دەپ ھېساپلىدى. ئۇلار قوراللىنىشتىن ئىبارەت جىددىي ۋەزىپىنى "چوڭقۇرلاشتۇرۇپ"، بىۋاستە ئەمەلىي شوئارنى ئۆزىنى قوراللاندۇرۇش ئارزۇسى بىلەن قوراللىنىش دېگەن چاقىرىققا ئالماشتۇرۇپ قويدى. ئۇلار قوراللىق قوزغىلاڭ، ۋاقىتلىق ھۆكۈمەت، ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتورا دېگەن ۋەزىپىلەرنى ئۆزلىرىنىڭ رەسمىي قارارلىرىدا بۇرمىلىدى ۋە

گاللاشتۇردى. ”بۇرژۇئازىيە چېكىنىپ چىقىپ كېتىپ قالمىسۇن“ — ئۇلارنىڭ ئاخىرقى قارارىدىكى يەكۇن ئەنە شۇ، بۇ يەكۇن ئۇلارنىڭ يولىنىڭ پارتىيىنى نەگە باشلاپ بارىدىغانلىقىنى ئىنتايىن ئوچۇق كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

روسىيىدىكى دېموكراتىك ئىنقىلاپ ئىجتىمائىي-ئىقتىسادىي ماھىيىتىدىن ئېيتقاندا، بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى ھېساپلىنىدۇ. بۇ توغرا ماركسىزملىق قائىدىنى تەكرارلاپ قويۇش بىلەنلا ئىش پۈتمەيدۇ. ئۇنى چۈشىنىشكە ماھىر بولۇش كېرەك، ئۇنى سىياسىي شوئارلاردا قوللىنىشقا ماھىر بولۇش كېرەك. ئومۇمەن ئېيتقاندا، ھازىرقى زامان ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋىتى (يەنى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋىتى) ئاساسىدىكى ھەممە سىياسىي ئەركىنلىك بۇرژۇئازىيىنىڭ ئەركىنلىكى بولىدۇ. ئەركىنلىك دېگەن بۇ تەلەپ ئالدى بىلەن بۇرژۇئازىيىنىڭ مەنپەئەتىنى ئىپادىلەيدۇ. بۇرژۇئازىيە ۋەكىللىرى بۇ تەلەپنى بىرىنچى بولۇپ ئوتتۇرىغا قويغان. بۇرژۇئازىيە تەرەپدارلىرى ئېرىشكەن ئەركىنلىكتىن ھەممىلا يەردە خوجايىنلىق سالاھىيىتى بىلەن پايدىلىنىدۇ، ئۇنى موتىدىل، تەرتىپلىك بۇرژۇئاچە قىلىپقا سېلىپ، تېچلىق ۋاقىتلىرىدا ئۇنى ئىنقىلاۋىي پرولېتارىياتنى باستۇرىدىغان ئەڭ نازۇك ۋاستىلەر بىلەن، بوران-چاپقۇن ۋاقىتلىرىدا ئۇنى ئىنقىلاۋىي پرولېتارىياتنى باستۇرىدىغان ۋەھشىي، ياۋۇز ۋاستىلەر بىلەن ماسلاشتۇرىدۇ.

لېكىن، توپىلاڭنى قوزغىلىۋاتقان ناروتنىكلار، ھوكۇمەتسىزلەر ۋە ”ئىقتىساتۋازلار“لا مۇشۇنىڭ بىلەن ئەركىنلىكنى قولغا كەلتۈرۈش كۈرىشىنى ئىنكار قىلىدۇ ياكى ئۇنىڭغا سەل قارايدۇ. پرولېتارىياتنى زىيالىلارنىڭ بۇنداق چاكىنا تەلىماتىنى قوبۇل قىلىشقا مەجبۇرلاش پەقەت ۋاقىتلىق ئۇنۇم بېرىدۇ، شۇنداقلا ئۇ پرولېتارىياتنىڭ قارشىلىقىغا ئۇچرايدۇ. پرولېتارىيات سىياسىي ئەركىنلىك گەرچە بۇرژۇئا-

زېمىنى بىۋاستە كۈچەيتىدىغان ۋە تەشكىللەيدىغان نەرسە بولسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭ پۇرولېتارىيات ئۈچۈن ئېھتىياجلىق نەرسە ئىكەنلىكىنى، پۇرولېتارىيات ئۈچۈن ئەڭ ئېھتىياجلىق نەرسە ئىكەنلىكىنى تەبىئىي ھېس قىلىپ كەلدى. پۇرولېتارىيات ئۆزىنىڭ نىجاتلىق يولى سىنىپىي كۈرەشتىن چەتلەش ئەمەس، بەلكى سىنىپىي كۈرەشنى راۋاجلاندۇرۇش، سىنىپىي كۈرەش دائىرىسىنى كېڭەيتىش، سىنىپىي كۈرەشتىكى ئاڭلىقلىق، تەشكىلچانلىق ۋە قەتئىيەتلىكنى كۈچەيتىشتىن ئىبارەت، دەپ قارايدۇ. كىمكى سىياسى كۈرەش ۋەزىپىلىرىگە سەل قارايدىكەن، ئۇ خەلقنىڭ ۋەكىلى بولغان سوتسىيال دېموكراتلارنى ئىشچىلار بىرلەشمىسىنىڭ شۇجىسىغا ئايلاندۇرۇپ قويغان بولىدۇ. كىمكى پۇرولېتارىياتنىڭ بۇرژۇئا دېموكراتىك ئىنقىلاپتىكى ۋەزىپىلىرىگە سەل قارايدىكەن، ئۇ خەلق ئىنقىلاۋىنىڭ يولباشچىسى بولغان سوتسىيال دېموكراتلارنى ئەركىن ئىشچىلار ئۇيۇشمىسىنىڭ كاتتىۋېشىغا ئايلاندۇرۇپ قويغان بولىدۇ.

ھە شۇنداق، **خەلق** ئىنقىلاۋى. سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىنىڭ خەلق دېگەن سۆزنى قالايمىقان ئىشلىتىشىگە قارشى تامامەن ھەقلىق كۈرەش قىلىپ كەلدى ۋە قىلىۋاتىدۇ. ئۇ خەلق ئىچىدىكى سىنىپىي قارىمۇ-قارشىلىق ئۈستىدىكى نادانلىقنى بۇ سۆز بىلەن پەردىلىمەسلىكنى تەلەپ قىلىدۇ. ئۇ پۇرولېتارىيات پارتىيىسى ئۆزىنىڭ تولۇق سىنىپىي مۇستەقىللىقىنى ساقلاپ قېلىشى كېرەكلىكىنى قەتئىي تەشەببۇس قىلىدۇ. لېكىن ئۇ ”خەلق“نى ”سىنىپ“لارغا ئاجرىتىدۇ، ئىلغار سىنىپ ئۆزى بىلەنلا بولسۇن، تار رامكىدىن چىقمىسۇن، دۇنيانىڭ ئىقتىسادىي خوجايىنلىرى چېكىنمەي چىقىپ كەتمىگىدەك دېگەن ئەندىشە بىلەن ئۆز پائالىيىتىنى پۇچەكلەشتۈرۈپ قويسۇن، دەپ ئەمەس، بەلكى ئىلغار سىنىپ ئارىلىقتىكى سىنىپنىڭ شاللاقلىقى، تۇراقسىزلىقى ۋە قەتئىيەتسىزلىكىنى

ئۈزۈلــگە يۇقــتۇرۇۋالمــسۇن، شۇنىڭ بىلەن پۈتۈن خەلقــنى باشلاپ پۈتۈن خەلق ئىــشى ئۈچۈن تېخــمۇ زور شــجائەت ۋە تېخىمۇ زور قىزغىنلىق بىلەن كۈرەش قىلالىسۇن دەپ شۇنداق قىلىدۇ.

بۇنى هازىرقى يېڭى ئۇچقۇنچىلار كوپىنچە چۈشىنەلمەيۋاتىدۇ، ئۇلار دېموكــراتىك ئىنقىــلاپتا ئاكــتىپ ســياسى شوئارلارنى ئوتتۇرىغا قويۇش ئورنىغا، پەقەت ”ســنىپىي“ دېــگەن سوزنى ۋەز-نەسىهەتكويلارچە هەر مۇقامغا سېلىپ تەكرارلاۋېرىدۇ!

دېموكراتىك ئىنقىلاپ — بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى. يەرنى تەڭ تەقسىم قىلىش ياكى يەر ۋە ئەركىنلىك توغرىسىدىكى شوئار يەنى تارتىمىغان زۇلۇمى قالمىغان، غەپلەت ۋە نادانلىقتا قالــدۇرۇلغان، ئەمــما يورۇق-لۇققا ۋە بەختكە قاتتىق تەشنا بولغان دېخانلار ئاممىسى ئىچىدە ئەڭ كەڭ تارقىلىپ يۈرگەن بۇ شوئار بۇرژۇئازىيىنىڭ شوئارى. لېكىن بىز ماركسىزىمچىلار بىلىشىمىز كېرەككى، پرولېتارىيات بىلەن دېخانــلار-نىڭ هەقىقى ئەركىنلىككە ئىــگە بولۇشــدا بۇرژۇئا ئەركىــنلىــگى ۋە بۇرژۇئا تەرەققىيپەرۋەرلىــگى يولىدىن باشــقا يول يوق ۋە بولۇشــمۇ مۇمكىن ئەمەس. بىز شۇنى ئۇنتۇماسلىغىمىز كېرەككى، سوتسىيالىزىم-نىڭ يېتىپ كېلىشىنى تېزلىتىــشتە هازىــرقى ۋاقىــتتا تولۇق سىياسى ئەركىنلىكتىن، دېموكىراتىك جۇمھۇرىيەتــتىن، پرولېــتارىيات بىلەن دېخانلارنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتۇرىســدىن باشقا ۋاستە يوق ۋە بولۇشىمۇ مۇمكىن ئەمەس. بىز ئىلغار ۋە بىردىن-بىر ئىنقى-لاۋىي سىنىپنىڭ، شەرتسىز، قىلچە ئىككىلەنمەي، زادىلا ئارقىغا قايت-ماي ئىنقىلاپ قىلىدىغان سىنىپنىڭ ۋەكىلى بولۇش سۈپىتىمىز بىلەن، پۈتۈن خەلق ئالدىغا ئىمكان قەدەر كەڭ دائىرىــدە، ئىمــكان قەدەر دادىللىق بىلەن، ئىمكان قەدەر ئىجاتچانلىق روھــمىز بىلەن دېمو-كىراتىك ئىنقىلاپ ۋەزىپىلىرىنى قويۇشىمىز كېرەك. بۇ ۋەزىــپىلەرگە سەل قاراش نەزىرىــيە جەھەتتە ماركسىزىــمنى مەسخىرە قىلىش ۋە

ئۇنى چاكىنىلىق بىلەن بۇرمىلاش بولىدۇ، سىياسى ئەمەلىيەت جەھەتتە
بولسا، ئىنقىلاۋىي ئىشلارنى ئىنقىلاپنى ئۇزۇل-كېسىل ئەمەلگە
ئاشۇرۇشتىن ئىبارەت بۇ ۋەزىپىدىن چوقۇم ئۆزىنى قاچۇرىدىغان
بۇرژۇئازىيىنىڭ قولىغا تۇتقۇزۇپ قويغانلىق بولىدۇ. ئىنقىلاپنى تولۇق
غەلىبىگە ئېرىشتۈرۈش يولىدا قىيىنچىلىقلار ناھايىتى زور بولىدۇ.
پرولېتارىياتنىڭ ۋەكىللىرى ئۆزلىرىنىڭ قولىدىن كېلىدىغانلىكى
ئىشلارنى قويماي ئىشلىسىمۇ، ئۇلارنىڭ كورسەتكەن ھەممە تىرىش-
چانلىقلىرى ئەكسىيەتچى كۈچلەرنىڭ قارشىلىق كورستىشى، بۇرژۇئا-
زىيىنىڭ ئاسىلىق قىلىشى ۋە ئاممىنىڭ نادانلىقى تۈپەيلىدىن مەغلۇپ
بولۇپ كەتسە، ئۇ ھالدا، ھېچكىممۇ ئۇلارنى ئەيىپلىيەلمەيدۇ. ئەمما،
سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى غەلىبىدىن قورقۇپ، بۇرژۇئازىيە-
نىڭ چېكىنىپ چىقىپ كېتىشىدىن ئەندىشە قىلىش بىلەن، دېموك-
راتىك ئىنقىلاپتىكى ئىنقىلاۋىي كۈچلەرنى ئاجىزلاشتۇرىدىغان، ئىنقى-
لاۋىي قىزغىنلىققا زەربە بېرىدىغان بولسا، ئۇ چاغدا ھەممە ئادەم،
ئالدى بىلەن ئاڭلىق پرولېتارىيات ئۇنى ئەيىپلەيدۇ.

ئىنقىلاپ — تارىخنىڭ پاراۋۇزى، — ماركس شۇنداق دېگەن
ئىدى[251]. ئىنقىلاپ — ئېزىلگۈچىلەرنىڭ ۋە ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنغۇ-
چىلارنىڭ كاتتا بايرىمى، خەلق ئاممىسى ھېچقانداق ۋاقىتتا ئىنقىلاپ
مەزگىلىدىكىدەك يېڭى ئىجتىمائىي تەرتىپنىڭ ئاكتىپ ئىجاتچىلىرى
سۈپىتىدە مەيدانغا چىقمايدۇ. بۇنداق مەزگىلدە، خەلق مىسچانلارنىڭ
ئاستا تەرەققىياتچىلىقتىن ئىبارەت تار مىزانى بويىچە تەسەۋۋۇر قىلىپ
بولمايدىغان موجىزىلەرنى يارىتالايدۇ. لېكىن، بۇنداق ۋاقىتتا، ئىنقى-
لاۋىي پارتىيىنىڭ رەھبەرلىرىمۇ ۋەزىپىلەرنى تېخىمۇ كەڭ، تېخىمۇ
دادىل ئوتتۇرىغا قويۇشى كېرەككى، ئۇلارنىڭ شوئارلىرى باشتىن-
ئاخىر ئاممىنىڭ ئىنقىلاۋىي تەشەببۇسكارلىقىنىڭ ئالدىدا مېڭىپ، ئام-
مىنىڭ ماياكى بولسۇن، ئاممىغا بىزنىڭ دېموكراتىك غايىمىز ۋە

سوتسىيالىستىك غايىمىزنىڭ چەكسىز بۈيۈكلۈگىنى ۋە چەكسىز سەل-
تەنەتلىكلىگىنى كورسىتىپ تۇرسۇن. ئاممىغا تولۇق، شەرتسىز، ئۈزۈل-
كېسىل غەلىبىگە يېتىشنىڭ ئەڭ يېقىن، ئەڭ تۈز يولىنى كورسىتىپ
بەرسۇن. "ئازاتچى" بۇرژۇئا ئاغمىچىلىرى ئىنقىلاپتىن قورققانلىغى،
تۈز يولدا مېڭىشتىن قورققانلىغى سەۋەبىدىن ئايلانما، ئەگرى-
توقاي بولغان مۇرەسسەلىشىش يولىنى ياساپ چىقىرىۋەرسۇن. ئەگەر
بىز شۇ يول بىلەن پۈتىمىزنى سورەپ مىسلىداپ مېڭىشقا مەجبۇر
بولۇپ قالساق، ئۇ ھالدا، بىز كۈندىلىك ئۇششاق خىزمەتلەردىمۇ
ئۆز مەسئۇلىيىتىمىزنى ئادا قىلالايمىز. لېكىن، يول تاللاش مەسىلە-
سىنى ئالدى بىلەن رەھىمسىز كۈرەش ھەل قىلسۇن. ئەگەر بىز ئام-
مىنىڭ كاتتا بايرامدىكى بۇنداق جانلىق كۈچى ۋە ئىنقىلاۋىي قىزغىن-
لىغىدىن پايدىلىنىپ بىۋاستە ۋە قەتئىي يول ئۈچۈن رەھىمسىز پىدا-
كارانە كۈرەش قىلمايدىغان بولساق، ئۇ ۋاقىتتا بىز ئىنقىلاپقا ئاسى-
لىق ۋە ساتقىنلىق قىلغۇچىلارغا ئايلىنىپ قالىمىز. بۇرژۇئا ئاغمىچىلىرى
كەلگۈسىدىكى ئەكسىيەتچىلىك ئۈستىدە توختۇ يۈرەككىلىك بىلەن ئويى-
لاۋەرسۇن. ئىشچىلار ئەكسىيەتچى كۈچلەرنىڭ تېرورلۇق ۋاستىلىرىنى
ئىشقا سالماقچى بولۇشىدىنمۇ قورقمايدۇ، بۇرژۇئازىيىنىڭ چېكىنىپ
چىقىپ كەتمەكچى بولۇشىدىنمۇ قورقمايدۇ. ئىشچىلار مۇرەسسەلىشىپ
ئولجا بولۇشۇۋېلىشنىمۇ ئارزۇ قىلمايدۇ، خەير-سەدىقىمۇ تىلىمەيدۇ،
ئۇلار ئەكسىيەتچىل كۈچلەرنى رەھىمسىزلىك بىلەن تارمار قىلىشقا
يەنى **پرولېتارىيات بىلەن دېھقانلارنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك
دىكتاتۇرىسىنى** ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا تىرىشىدۇ.

سوزسىزكى، چوڭ بوران-چاپقۇن مەزگىلىدە پارتىيىمىزنىڭ چوڭ
كېمىسى لىبېرالىزىمچە ئاستا ئىلگىرىلەيدىغان تېچ "ئۈزۈپ بېرىش"
مەزگىلىدىن، يەنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلغۇچىلار ئىشچىلار سىنىپىنىڭ
قېنىنى ئاستا-ئاستا شوراش ئارقىلىق ئۇلارنىڭ جېنىنى قىنىاۋاتقان

مەزگىلدىن كورە كوپرەك خەۋپكە ئۇچرايدۇ. سوزسىزكى، ئىنقىلاۋىي دېموكىراتىك دىكتاتۇرا ۋەزىپىلىرى "ئۇزۇل-كېسىل ئوكتىچىلىك"تىن ۋە نوقۇل پارلامېنت كۇرىشى ۋەزىپىلىرىدىن مىڭ ھەسسە قىيىن، مىڭ ھەسسە مۇرەككەپ بولىدۇ. لېكىن، كىمكى نوۋەتتىكى ئىنقىلاپ مەزگىلىدە تېپ-تېچ ئۇزۇپ بېرىشنى ۋە بىخەتەر "ئوكتىچى" بولۇش يولىنى ئەتەي تاللىۋالىدىكەن، ئۇ ئەڭ ياخشىسى، سوتسىيال دېموكىراتلار پارتىيىسىنىڭ خىزمىتىدىن ۋاقتىنچە چىقىپ تۇرسۇن، ئىنقىلاپنىڭ ئاخىرلىششىنى كاتتا بايرامنىڭ ئوتۇپ كېتىشىنى، ئادەتتىكى تۇرمۇشنىڭ يېڭىۋاشتىن باشلىنىشىنى كۇتۇپ يېتىۋەرسۇن، ئۇ ۋاقىتتا، ئۇنىڭ ئۇنداق ئادەتتىكى تار مىزانى ئاشۇنداق يىرگىنىشلىك دەرىدجىدە قاملاشمايدىغان بولۇپ كورۇنمەيدۇ، ئىلغار سىنىپىنىڭ ۋەزىپىلىرى ئاشۇنداق رەزىللىك بىلەن بۇرمىلانمايدۇ.

پۇتۇن خەلققە، بولۇپمۇ دېخانلارغا رەھبەرلىك قىلىپ، تولۇق ئەركىنلىك ئۇچۇن ئۇزۇل-كېسىل دېموكىراتىك ئىنقىلاپ ئۇچۇن، جۇمھۇرىيەت ئۇچۇن كۇرەش قىلايلى! بارلىق ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنغۇچى ئەمگەكچىلەرگە رەھبەرلىك قىلىپ، سوتسىيالىزم ئۇچۇن كۇرەش قىلايلى! ئىنقىلاۋىي پۇرولېتارىياتنىڭ سىياستى ئەمەلىيەتتە ئەنە شۇنداق بولۇشى كېرەك؛ ئىنقىلاپ دەۋرىدە ھەر بىر تاكتىكىلىق ۋاستىنى ۋە ھەر بىر ئەمەلىي قەدەمنى ئىزچىللاشتۇرۇش ۋە بەلگىلەشتە ئىشچىلار پارتىيىسى قوللىنىشى كېرەك بولغان سىنىپىي شوئار ئەنە شۇنداق بولۇشى لازىم.

## ئاخىرقى سوز
## يەنە ئازاتچىلار ھەققىدە، يەنە يېڭى ئۇچقۇنچىلار ھەققىدە

«ئازاتلىق» ژورنىلىنىڭ 71 — 72-سانلىرى بىلەن «ئۇچقۇن»

گېزىتىنىڭ 102 — 103 - سانلىرى بىز بۇ كىتاپنىڭ 8 - پاراگراپىدا مۇھاكىمە قىلغان مەسىلىنى ئىنتايىن مول يېڭى ماتېرىياللار بىلەن تەمىنلىدى. بىزنىڭ بۇ يەردە بۇ مول ماتېرىياللارنىڭ ھەممىسىدىن پايدىلىنىپ كېتەلىشىمىز ھەرگىز مۇمكىن ئەمەس، بىز پەقەت ئۇنىڭ ئەڭ مۇھىملىرىنى؛ بىرىنچىدىن، «ئازاتلىق» ژورنىلىنىڭ سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى قانداق "رېيالىزم"نى ماختاۋاتقانلىغىنى، ئۇنىڭ نېمە ئۈچۈن شۇ "رېيالىزم"نى ماختايدىغانلىغىنى؛ ئىككىنچىدىن، ئىنقىلاپ ۋە دىكتاتۇرا دېگەن بۇ ئىككى ئۇقۇمنىڭ ئۆزئارا مۇناسىۋىتىنى تەكشۈرۈپ ئۆتىمىز.

## 1. بۇرژۇئا لىبېرال رېيالىزمچىلىرى نېمە ئۈچۈن سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى "رېيالىزمچىلار"نى ماختايدۇ؟

«روسسىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى بۆلۈنۈش» ۋە «ئەقىلنىڭ غالىبىيىتى» دېگەن بۇ ئىككى ماقالا («ئازاتلىق» ژورنىلىنىڭ 72 - سانى) لىبېرال بۇرژۇئازىيە ۋەكىللىرىنىڭ سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىگە قىلغان ھوكمى بولۇپ، بۇ ھوكۇم ئاڭلىق پرولېتارلار ئۈچۈن ئىنتايىن قىممەتلىك. ھەر بىر سوتسىيال دېموكراتنىڭ بۇ ئىككى ماقالىنى باشتىن - ئاخىر ئوقۇپ چىقىشى ھەمدە ئۇنىڭ ھەر بىر جۈملىسىنى ئىنچىكىلەك بىلەن ئويلاپ كۆرۈشى مۇتلەق زۆرۈر. بىز ئالدى بىلەن بۇ ئىككى ماقالىدىكى مۇھىم كۆز-قاراشلارنى تۆۋەندە بايان قىلىپ ئۆتىمىز:

"سىرتتىن قارىغاندا، — دەيدۇ «ئازاتلىق» ژورنىلى، — سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنى ئىككىگە بۆلۈۋەتكەن پىكىر ئىختىلاپلىرىنىڭ ھەقىقى سىياسىي مەنىسىنى بىلمەك خېلى تەس، 'كۆپ سانلىقلار' رادىكاللىراق ۋە

تۈز سىزىق بويىچە بارىدۇ، 'ئاز سانلىقلار' بولسا ئىشنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن مەلۇم مۇرەسسەلەرنى قىلىشقا يول قويىدۇ، دېيىش ئانچە جايىدا ئەمەس، قانداقلا بولمىسۇن مەسىلىنى تولۇق ۋە تەپسىلى چۈشەندۈرۈپ بېرەلمەيدۇ. ھېچ بولمىغاندا، ئاز سانلىقلار بەلكىم ماركسىزملىق ئەنئەنىلىك ئىدىيىنىڭ ئەنئەنىۋى دوگمىلىرىغا لېنىنچىلاردىنمۇ بەكرەك ئەمەل قىلىدىغاندۇ. بىزچە، توۋەندىكى باھا توغرىراق بولىدۇ. 'كوپ سانلىقلار'نىڭ توپ سىياسى كەيپىياتى ئابستراكت ئىنقىلاپچىلىق، توپىلاڭچىلىق بولۇپ، ئۇلار خەلق ئاممىسى ئىچىدە قوزغىلاڭ كوتىرىش ۋە خەلق ئاممىسىنىڭ نامىدىن ھاكىمىيەتنى دەرھال تارتىۋېلىش ئۈچۈن ھەرقانداق يولدىن يانمايدۇ؛ شۇنىڭ ئۈچۈن 'لېنىنچىلار' بىلەن سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار خېلى يېقىن، ئۇلارنىڭ ئىككىدىكى روسىيە ئومۇمى خەلق ئىنقىلاۋى ئىدىيىسى سىنىپىي كۈرەش ئىدىيىسىنى تۇتۇقلاشتۇرۇپ قويغان 'لېنىنچىلار' ئەمىلىيەت جەھەتتە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ تەلىماتىدىكى بىرمۇنچە تارلىقلارنى ئىرغىتىپ تاشلىغان بولسىمۇ، لېكىن شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا يەنە ئىنقىلاپچىلىق ئاساسىدىكى تار رامكىلىقنى ئۇزىگە سىڭدۈرۈۋالغان، ئۇلار دەرھال قوزغىلاڭ كوتىرىشكە تەييارلىنىشتىن باشقا ھەرقانداق ئەمىلىي خىزمەتنى قىلىشنى رەت قىلىدۇ، قانۇنىي ۋە يېرىم قانۇنىي تەرغىبات خىزمىتىنىڭ بارلىق شەكىللىرىنى باشقا ئوكتىچى ئېقىملار بىلەن ئەمىلىي جەھەتتىن پايدىلىق كېلىشىم ھاسىل قىلىشنىڭ بارلىق تۈرىنى پىرىنسىپ جەھەتتە مەنىستىمەيدۇ. ئەكسىچە، ئاز سانلىقلار گەرچە ماركسىزملىق دوگمىلارغا چىڭ ئېسىلىۋالغان بولسىمۇ، لېكىن ئۇلار ئەينى ۋاقىتتا ماركسىزملىق دۇنياقاراشنىڭ رىيالىزملىق تەركىۋىنىمۇ ساقلاپ قالدى. بۇ گۇرۇھنىڭ ئاساسىي ئىدىيىسى 'پرولېتارىيات' مەنپەئەتىنى بۇرژۇئازىيىنىڭ مەنپەئەتىگە قارىمۇ-قارشى قىلىپ قويۇشتىن ئىبارەت. لېكىن، يەنە بىر تەرەپتىن، ئۇلار پرولېتارىياتنىڭ كۈرىشىنى رىيال سەگەكلىك بىلەن — ئەلۋەتتە، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ تەۋرەنمەس دوگمىلىرى يول قويىدىغان مۇئەييەن چەك ئىچىدە — ئويلايدۇ ھەم بۇ كۈرەشنىڭ ھەممە كونكرىت شەرتلىرى ۋە ۋەزىپىلىرىنىمۇ روشەن ئاڭقىرىدۇ. ھەر ئىككى گۇرۇھ ئۇزلىرىنىڭ توپ نۇقتىنەزەرلىرىنى پۈتۈنلەي ئىزچىل ھالدا يولغا قويۇپمۇ كەتمەيدۇ، چۈنكى ئۇلار ئىدىيە ۋە سىياسى جەھەتلەردىكى ئىجادىيىتىدە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ قىرىق پەرزىدىكى قاتتىق

فورمۇلىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدۇ، بۇ فورمۇلىلار ’لېنىنچىلار‘نىڭ ھېچ بولمى-
غاندا بەزى سوتسيال ئىنقىلاپچىلارغا ئوخشاش تۈز سىزىق بويىچە بارىدىغان
توپىلاڭچىلاردىن بولۇشىغا توسقۇنلۇق قىلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا،
’ئۇچقۇنچىلار‘نىڭ ئىشچىلار سىنىپىنىڭ رىيال سىياسى ھەركەتلىرىنىڭ ئەمەلىي
رەھبىرى بولۇشىغىمۇ توسقۇنلۇق قىلىدۇ.“

«ئازاتلىق» ژورنىلىنىڭ يازغۇچىسى ئارقىدىنلا بىرنەچچە مۇھىم قارارنىڭ
مەزمۇنىنى نەقىل كەلتۈرۈپ، ئاندىن بۇ قارارلار توغرىسىدىكى بىرنەچچە
كونكرېت پىكرىنى ئېلان قىلىش بىلەن ئۆزىنىڭ ئومۇمى ”ئىدىيە“سىنى
چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: 3 ـ قۇرۇلتاي بىلەن سېلىشتۇرغاندا،
”ئاز سانلىقلارنىڭ ۋەكىللەر يىغىنى قوراللىق قوزغىلاڭغا پۈتۈنلەي باشقىچە
نۇقتىنەزەر بىلەن قارايدۇ.“ ”قوراللىق قوزغىلاڭغا تۇتقان پوزىتسىيە باشقىچە
بولغانلىقتىن“، ۋاقىتلىق ھۆكۈمەت توغرىسىدىكى قارارمۇ بىر بىرىگە ئوخشى-
مايدۇ. ”ئىشچىلار ئۇيۇشمىسىغا بولغان پوزىتسىيە جەھەتتىمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش
پىكىر ئىختىلاپلىرى ئاشكارىلاندى. ’لېنىنچىلار‘ ئۆزلىرىنىڭ قارارىدا ئىشچىلار
سىنىپىنى سىياسى جەھەتتىن تەربىيىلەش ۋە تەشكىللەشتىن ئىبارەت بۇ مۇھىم
نۇقتىنى ئېغىزغا ئېلىپمۇ قويمىدى. ئەكسىچە، ئاز سانلىقلار ناھايىتى تەمكىن
قارار تۈزۈپ چىقتى.“ لىبېراللارغا تۇتۇلىدىغان پوزىتسىيە جەھەتتە، ئاگلىشى-
مىزچە، ئىككى تەرەپنىڭ پىكرى بىردەكمىش، لېكىن 3 ـ قۇرۇلتاي ”2 ـ
قۇرۇلتاينىڭ لىبېراللارغا تۇتۇلىدىغان پوزىتسىيە توغرىسىدا پلېخانوۋ قويغان
لايىھىگە ئاساسەن ماقۇللىغان قارارىنى سۆزمۇ ـ سۆز، جۈملىمۇ ـ جۈملە
دىگۇدەك تەكرارلىدى ۋە شۇ قۇرۇلتاينىڭ ستاروۋېر قويغان لايىھىگە ئاساسەن
ماقۇللىغان ۋە لىبېراللارغا يېقىنلىق بىلدۈرۈلگەن قارارىنى رەت قىلىپ تاش-
لىدى“. قۇرۇلتاي بىلەن ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ دېھقانلار ھەركىتى مەسىلىسى
توغرىسىدىكى قارارلىرى ئاساسەن ئوخشاش بولسىمۇ، ”لېكىن ’كۆپ سانلىقلار‘
پومېشچىكلار ۋە باشقىلارنىڭ يەرلىرىنى ئىنقىلاۋىي يول بىلەن مۇسادىر قىلىش
ئىدىيىسىنى تېخىمۇ تەكىتلىگەن، ’ئاز سانلىقلار‘ بولسا، دۆلەت ۋە مەمۇرى
جەھەتلەردە دېموكراتىك ئىسلاھاتنى يولغا قويۇشنى تەلەپ قىلىشنى تەر-
غىبات خىزمىتىنىڭ ئاساسى قىلماقچى بولغان.“

ئاخىردا «ئازاتلىق» ژورنىلى مېنشېۋىكلەرنىڭ «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ
100 ـ سانىغا بېسىلغان بىر قارارىنى نەقىل كەلتۈرىدۇ، ئۇنىڭ ئاساسىي

ماددىسىدا مۇنداق دېيىلگەن: "ھازىر يالغۇز يەر ئاستى خىزمىتىگە تايىنىش بىلەن ئاممىنىڭ پارتىيە تۇرمۇشىغا تولۇق قاتنىشىشىغا كاپالەتلىك قىلغىلى بولمايدۇ، بەلكى ئۇ ھەقىقىي ئاممىۋى بىلەن مەخپىي تەشكىلات بولغان پارتىيىنى مەلۇم دەرىجىدە قارىمۇ ـ قارشى قىلىپ قويىدۇ، شۇڭا پارتىيە ئىشچىلارنىڭ قانۇنىي ئاساستا ئېلىپ بارىدىغان ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى كۈرىشىگە رەھبەرلىك قىلىشى ھەممىدە بۇ كۈرەش بىلەن سوتسىيال دېموكراتىزىملىق ۋەزىپىلەرنى زىچ بىرلەشتۈرۈشى كېرەك." «ئازاتلىق» ژورنىلى بۇ قارارغا باھا بېرىپ: "بىز بۇ قارارنى قىزغىن قارشى ئالىمىز، چۈنكى ئۇ ئەقىلنىڭ غالىبىيىتى، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى بىر بولەك كىشىلەرنىڭ تاكتىكا جەھەتتە ئويغىنىـ غانلىقىنىڭ ئىپادىسى" دەپ جار سالىدۇ.

ئەمدى كىتابخانلار «ئازاتلىق» ژورنىلىنىڭ ھەممە مۇھىم ھوكۇمـ لىرىنى كوردى. ئەگەر بۇ ھوكۇملەر ئوبېكتىپ ھەقىقەتكە ئۇيغۇن دېيىلىدىغان بولسا، بۇ ئەلۋەتتە ئىنتايىن خاتا بولىدۇ. بۇ ھوكۇملەرـ نىڭ ھەر بىر يېرىدىن ھەرقانداق بىر سوتسىيال دېموكراتنىڭ خاتالىق تېپىۋېلىشى تەس ئەمەس. ئەگەر بۇ ھوكۇملەرگە لىبېرال بۇرژۇئاـ زىيىنىڭ مەنپەئەتى ۋە نۇقتىنەزەرلىرىنىڭ سىڭگەنلىكى، مۇشۇ مەنىدە بۇ ھوكۇملەر باشتىن ـ ئاخىر بىر تەرەپلىملىك ۋە خاھىشلار بىلەن تولغانلىقى ئۇنتۇپ قېلىنىدىغان بولسا، ئۇ گودەكلىك بولىدۇ. پېتنىقى ئەينەك بىلەن كوپۈنكى ئەينەك نەرسىنى قانداق ئەكس ئەتتۈرسە، بۇ ھوكۇملەرمۇ سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ نۇقتىنەزەرلىرىنى خۇددى شۇنداق ئەكس ئەتتۈرىدۇ. لېكىن، ئەگەر بۇ بۇرژۇئازىيىچە بۇرمىلانغان ھوكۇملەرنىڭ، تېگى ـ تەكتىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا، بۇرژۇئازىيىنىڭ ھەقىقىي مەنپەئەتىنى ئەكس ئەتتۈرـ دىغانلىقى. بۇرژۇئازىيىدىن ئىبارەت بۇ سىنىپنىڭ بولسا، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى قايسى خاھىشنىڭ ئۆزىگە ــ بۇرژۇئاـ زىيىگە ــ پايدىلىقلىقى، ئۆزىگە يېقىنلىقى، ئۆزى بىلەن قانداشلىق مۇناسىۋىتى بارلىقى، ئۆزىگە ياقىدىغانلىقىنى، قايسى خاھىشنىڭ ئۆزىگە

زىيانلىق ئىكەنلىگى، ئۆزىگە يىراقلىغى، ئۆزىگە ياتلىغى، ئۆزىگە ياقمايدىغانلىغىنى شەكسىز توغرا چۈشىنىدىغانلىغى ئۈنتۈپ قېلىنىدىغان بولسا — ئەگەر بۇلار ئۈنتۈپ قېلىنىدىغان بولسا، ئۇ تېخىمۇ خاتا قىلغانلىق بولىدۇ. بۇرژۇئا پەيلاسوپلىرى ياكى بۇرژۇئا سىياسى ئوبزورچىلىرى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنى — مەيلى مېنشېۋىكلەرنىڭ سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنى بولسۇن، ياكى بولشېۋىكلەرنىڭ سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنى بولسۇن — مەڭگۈ توغرا چۈشىنەلمەيدۇ. لېكىن، ئەگەر ئۇ ئىشنىڭ يولىنى ئاز-تولا بىلىدىغان سىياسى ئوبزورچى بولسا، ئۇ هالدا، ئۇنىڭ سىنىپىي تەبىتى ئۇنى ئالدىمايدۇ، ئۇ هامان سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئىچىدىكى بۇ ياكى ئۇ گۇرۇھنىڭ بۇرژۇئازىيىگە بولغان ئەھمىيىتىنى ماهىيىتىدىن توغرا چۈشىنەلەيدۇ، گەرچە ئۇ بۇنداق ئەھمىيەتنى بۇرمىلاپ چۈشەندۈرىدىغان بولسىمۇ، شۇڭلاشقا، دۈشمەنلىرىمىزنىڭ سىنىپىي تەبىتى، ئۇلار چىقارغان سىنىپىي هوكۇملەر ھەرقانداق ۋاقىتتا ھەر بىر ئاڭلىق پرولېتارنىڭ ئەڭ جىددى ئەھمىيەت بېرىشىگە ئەرزىيدۇ.

خوش، روسىيە بۇرژۇئازىيىسىنىڭ سىنىپىي تەبىتى ئازاتچىلارنىڭ تىلى بىلەن بىزگە نىمىلەرنى دىدى؟

ئۇ بىزگە ئۇچقۇنچىلارنىڭ رىيالىزمىنى، ئەس-هۇشىنىڭ جايىدىلىغىنى، ئەقلىنىڭ غالىبىيىتىنى، قارارىنىڭ تەمكىنلىگىنى، تاكتىكا جەھەتتىكى ئويغاقلىغىنى، ھەقىقەتنى ئەمىلىيەتتىن ئىزلەيدىغانلىغىنى ۋاھاكازالارنى ماختاپ ئۇنىڭ يۈزلىنىشىدىن رازى ئىكەنلىگىنى ئىنتايىن ئېنىق بىلدۈردى، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئۇ 3-قۇرۇلتاينىڭ تار رامكىلىقلىغى، ئىنقىلاپچىلىغى، توپىلاڭچىلىغى، ئەمىلىي جەھەتتىن پايدىلىق كېلىشىم هاسىل قىلىشنى ئىنكار قىلىدىغانلىغى ۋاھاكازالارنى ئەيىپلەپ، ئۇنىڭ يۈزلىنىشىدىن نارازى ئىكەنلىگىنى

ئىشلەيدىن ئېنىق بىلدۈردى. بۇرژۇئازىيىنىڭ سىنىپىي تەبىئىتى ئۇنىڭغا بىزنىڭ مەتبۇئاتىمىزدا ئەڭ توغرا ماتېرىياللار ئارقىلىق قايتا-قايتا ئىسپاتلانغان بەرسىنى يەنە بىر ئۇچقۇنچىلارنىڭ ئاخىرقى روسسى-يە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئىچىدىكى ئالىمچىلار ئىكەنلى-گىنى، ئۇلارغا قارشى تۇرغۇچىلار بولسا ھەقىقىي روسىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئىچىدىكى ئىنقىلابچىلار ئىكەنلىگىنى سەز-دۇرگەن. لىبېراللار ئالدىنقىلارنىڭ يېزىلىشىغا ھەمداشلىق قىلماي ئالمايدۇ، كېيىنكىلەرنىڭ يېزىلىشىنى ئەيىبلىمەيمۇ قالمايدۇ. لىبېراللار بۇرژۇئا مۇتەپەككۇرلىرىدۇر، ئۇلار ئىشچىلار سىنىپىنىڭ "ھەقىقەتنى ئەمەلىيەتنى تېزلىشى. ئەس-ھۇشىنىڭ جايىدا بولۇشى ۋە تەمكىن-لىگى" يەنى ئەمەلىيەتتە، ئۇلارنى پائالىيەت مەيدانىنىڭ كاپىتالىزم، ئىسلاھاتچىلىق، ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى كۈرىشى ۋاھاكازالار دائىرى-سىدىلا چەكلىنىشى بۇرژۇئازىيىگە پايدىلىق ئىكەنلىگىنى داھايىتى ئوبدان بىلىدۇ. پرولېتارىياتنىڭ "ئىنقىلابچىلىق ئاساسىدىكى تار رام-كىلىكتىلىكى" ۋە پرولېتارىياتنىڭ ئۆز سىنىپىي ۋەزىپىلىرى ئۈچۈن روسىيە ئومۇمى خەلق ئىنقىلابىنىڭ رەھبىرى بولۇشقا تىرى-شىشى بۇرژۇئازىيە ئۈچۈن خەۋپلىك ۋە قورقۇنچلۇق.

بۇ ھەقىقەتنىمۇ "رېئالىزم" دېگەن بۇ ئاتالغۇنىڭ ئازاتچىلارنىڭ بەزىرىدىكى مەنىسى ئىكەنلىگىنى «ئازاتلىق» ژۇرنىلى بىلەن ستروۋې ئەپەندىنىڭ بۇ ئاتالغۇنى بىرىنچى قېتىم قوللانغاندىنمۇ كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ ئۆزىمۇ ئازاتچىلارنىڭ "رېئالىزمى"دا بۇنداق مەنىنىڭ بارلىغىنى ئېتىراپ قىلماي تۇرال-مايدۇ. مەسىلەن، «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ 73 — 74-سانلىرىنىڭ قوشۇم-چىسىدىكى بېسىلغان «ۋەيتى كەلدى!» دېگەن سەرلەۋھەدىكى ماقالىنى ئەسلەپ كۆرۈڭلار. بۇ ماقالىنىڭ ئاپتورى (ئۇ روسىيە سوتسى-يال دېموكراتلار ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 2-قۇرۇلتىيىدىكى "پاتقاق-

چىلار"نىڭ نۇقتىسىنەزەرلىرىنى ئىزچىل ئىپادىلەپ كەلگەن) "ئاكىموۋ قۇرۇلتايىدا ئاغمىچىلىقنىڭ ھەقىقىي ۋەكىلى بولۇپ رول ئوينىدى دېگەندىن كورە، ئاغمىچىلىقنىڭ سايىسى بولۇپ رول ئوينىدى دېگەن تۇزۇك" دەپ ئوز پىكرىنى ئوچۇق ئېيتقان. «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ تەھرىر بولۇمى «پەيتى كەلدى!» دېگەن ماقالىنىڭ ئاپتورىنىڭ سوزىنى دەرھال تۇزىتىشكە مەجبۇر بولغان ۋە ئىلاۋىدە مۇنداق دېگەن:

"بىز بۇ پىكىرگە قوشۇلالمايمىز. يولداش ئاكىموۋنىڭ پۇروگىراما مەسىلىسىدىكى نۇقتىسىنەزىرىدە ئاغمىچىلىقنىڭ روشەن بەلگىسى بار، بۇنى «ئازاتلىق» ژورنىلىنىڭ تەنقىتچىسمۇ ئېتىراپ قىلغان. بۇ تەنقىتچى مەزكۇر ژورنالنىڭ يېقىنقى بىر سانىدا، يولداش ئاكىموۋ 'رېيالىزىملىق' — بۇنى شيۇجېڭجۇيىلىق دەپ ئوقۇش كېرەك — مەزھەپكە مەنسۇپ دېدى."

دېمەك، ئازاتچىلارنىڭ "رېيالىزىمى" نەق ئاغمىچىلىقتىن باشقا نەرسە ئەمەسلىكى «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ ئوزىگىمۇ ئىنتايىن ئايان. ئەمدى «ئۇچقۇن» گېزىتى "لىبېراللارنىڭ رېيالىزىمى"غا ھۇجۇم قىلغىنىدا («ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ 102 ـ سانىدا) لىبېراللارنىڭ «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ رېيالىزىمىنى ماختىغانلىقىنى قىلچە ئېغىزغا ئالمايدۇ، چۇنكى بۇنداق ماختاش ھەرقانداق ئەيىپلەشتىنمۇ زەھەرلىك. بۇنداق ماختاش («ئازاتلىق» ژورنىلى تاسادىپى ھالدا ۋە بىرەر قېتىملا ماختاپ قويغان ئەمەس) ئەمەلىيەتتە، لىبېراللارنىڭ رېيالىزىمى بىلەن سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ "رېيالىزىم" (بۇنى ئاغمىچىلىق دەپ ئوقۇش كېرەك)لىق خاھىشىنىڭ يەنى يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ پۇتۇن تاكتىكىلىق مەيدانىنىڭ خاتالىغى تۇپەيلىدىن ھەر بىر قارارىدا نامايەن قىلغان خاھىشىنىڭ قانداش ئىكەنلىگىنى ئىسپاتلىدى.

ئەمەلىيەتتە، روسىيە بۇرژۇئازىيىسى ئوزىنىڭ "ئومۇمىي خەلق" ئىنقىلاۋىدىكى شاللاقلىغى ۋە شەخسىيەتچىلىگىنى پۇتۇنلەي ئاشكارى-

لىدى، — ھەم ستروۋې ئەپەندىنىڭ مۇلاھىزىلىرىدە، ھەم نۇرغۇنلىغان لىبېراللار گېزىتلىرىنىڭ ھەممە مۇقالىلىرى ۋە مەزمۇنلىرىدا ئاشكارىلىندى، نۇرغۇنلىغان يەرلىك ئاپتونومىيىچى زاتلار، نۇرغۇنلىغان زېيالىلار ھەمدە تروۋېتسكوي، پېترۇنكېۋىچ، رودىچېۋ ئەپەندىلەر تەرەپتە تۇرغانلارنىڭ سىياسى گەپ-سوزلىرىنىڭ خاراكتېرىدىمۇ ئاشكارىلىندى. بىر تەرەپتىن، پرولېتارىيات ۋە "خەلق"نىڭ **بۇرژۇئازىينىڭ** ئىنقىلاۋىدا ئەسقاتىدىغانلىغىنى، دېمەك ئۇلارنى زەمبىرەك يېمى ۋە مۇستەبىتلىكنى بىتچىت قىلىدىغان تاران قىلغىلى بولىدىغانلىغىنى، لېكىن، يەنە بىر تەرەپتىن، ئەگەر پرولېتارىيات بىلەن ئىنقىلاۋىي دېخانلار "چارىزىم ئۇستىدىن ئۇزۇل-كېسىل غەلىبە" قازانسا ھەمدە دېموكراتىك ئىنقىلاپنى ئاخىرغىچە ئېلىپ بارسا، ئۇ ۋاقىتتا بۇرژۇئازىيە ئۈچۈن ئىنتايىن خەۋپلىك بولىدىغانلىغىنى بۇرژۇئازىيە ئەلۋەتتە ھەمىشە ئوچۇق چۈشىنىۋەرمىسىمۇ، لېكىن ئومۇمەن ئېيتقاندا، ئۇزىنىڭ سىنىپىي تەبىتى بويىچە ئوبدان ئاڭقىرىۋالايدۇ. شۇڭلاشقا، بۇرژۇئازىيە پرولېتارىياتنى ئىنقىلاپتا "لايىغىدا" رول ئويناش بىلەن قانائەتلىنىدىغان، سەگەكرەك، ئەمىلىرەك، رېئالراق بولىدىغان، ئۇز پائالىيىتىدە "بۇرژۇئازىيە چېكىنىپ چىقىپ كەتمىسۇن" دېگەن پرىنسىپنى ئولچەم قىلىدىغان قىلىش ئۈچۈن بارلىق كۈچىنى ئىشقا سالىدۇ.

بىلىملىك بۇرژۇئازلار ئىشچىلار ھەركىتىنى تۇساپ قالالمايدىغانلىغىنى ناھايىتى ئوبدان بىلىدۇ. شۇڭلاشقا، ئۇلار ئىشچىلار ھەركىتىگە، پرولېتارىياتنىڭ سىنىپىي كۈرىشىگە قارشى چىقمايدۇ؛ ياق، ئۇلار ھەتتا ئىش تاشلاش ئەركىنلىگىنى مەدەنى سىنىپىي كۈرەشنى كۈچىنىڭ بىرىچە ماختايدۇ، ئىشچىلار ھەركىتى بىلەن سىنىپىي كۈرەشنى بىرېنتانوچە ياكى ھىرش-دۈنكېرلارچە بىرنىمە دەپ چۈشىنىدۇ. باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، ئىشچىلار "توپىلاڭچىلىق"تىن،

"تار ئىنقىلاپچىلىق"تىن ۋازكېچىپ، "ئەمەلىي پايدىسى تېگىدىغان
مۇرەسسە"نى ئۆچ كۆرمەيدىغان، "روسسىيە ئومۇمىي خەلق ئىنقى-
لاۋى"غا **ئۆزىنىڭ** سىنىپىي كۈرەش تامغىسىنى بېسىشنى، پرولېتارد-
ياتچە ئىزچىللىقنى، پرولېتارىياتچە قەتئىيلىكنى، "پېقىر ياكوبىنچىلىقى"
تامغىسىنى بېسىشنى قوغلاشمايدىغان ۋە ئارزۇ قىلمايدىغان بولسىلا
بۇرژۇئازلار ئىش تاشلاش ۋە تەشكىلاتلارغا ئۇيۇشۇش ئەركىنلىكىنى
(ئەمەلىيەتتە ئىشچىلار ئۆزلىرى قولىغا كەلتۈرۈپ بولدى دىسىمۇ
بولىدىغان ئەركىنلىكنى) ئىشچىلارغا "ھەدىيە قىلىپ بېرىش"كە
پۈتۈنلەي رازى. شۇڭلاشقا، ئەقىللىق بۇرژۇئازلار مەملىكەت بويىچە
ھەممە جايلاردا تۈرلۈك چارىلەرنى قوللىنىپ، كىتاپ①، دوكلات، نۇتۇق،
سۆھبەت ۋە باشقىلار ئارقىلىق ئىشچىلارنى (بۇرژۇئاچە) سەگەك
بولۇشقا، (لىبېرالىزمچە) راستچىللىققا، (ئاغمىچىلىقچە) رىيالىزىملىققا،
(برېنتانوچە) سىنىپىي كۈرەش[188] ئېلىپ بېرىشقا، (ھىرش-دۇن-
كېرلاچە) ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى[176] قۇرۇشقا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش
ئىشلەرگە دەۋەت قىلىش ئۈچۈن تىرىشىدۇ. كېيىنكى ئىككى شوئار
"كادېتلار" پارتىيىسىدىكى ياكى "ئازاتچىلار" پارتىيىسىدىكى بۇرژۇ-
ئازلارغا ناھايىتى ئەپلىك، چۈنكى، بۇ شوئارلار قارىماققا ماركسى-
زىمچە شوئارلار بىلەن بىردەك كۆرۈنىدۇ، چۈنكى بۇ شوئارلار سەل-
پەل قىسقارتىلسىلا، سەل-پەل بۇرمىلانسىلا ئۇلارنى سوتسىيال
دېموكراتىزىمچە شوئارلار بىلەن ئاسانلا ئارىلاشتۇرۇۋەتكىلى بولىدۇ،
بەزىدە ھەتتا ئۇلارنى سوتسىيال دېموكراتىزىمچە شوئار دەپ قوللى-
نىش ناھايىتى ئاسان. مەسىلەن، لىبېراللارنىڭ قانۇنىي گېزىتى —
«تاڭ نۇرى» گېزىتى[252] (بۇ گېزىت توغرىسىلىق بىز «پرولېتارلار»

① پروكوپوۋىچنىڭ «روسسىيىدىكى ئىشچىلار مەسىلىسى» دىگەن كىتاۋىغا
قارالسۇن.

گېزىتىنى ئوقۇيدىغانلار بىلەن كېيىنچىرەك تەپسىلى سورلىشىمىز) قانداقتۇ سىنىپىي كۇرەش، پۇرولېتارىيات بۇرژۇئازىيە تەرىپىدىن ئالدىنىپ قېلىشى مۇمكىن، ئىشچىلار ھەركىتى، پۇرولېتارىياتىنىڭ تەشەببۇسكارلىغى دىگەندەك "دادىل" گەپلەرنى قىلىش بىلەن بۇ گېزىتىنىڭ بىخەستە ئوقۇغۇچىلىرىنى ۋە تەجرىبىسىز ئىشچىلارنى بۇ گېزىتىنىڭ "سوتسيال دېموكراتىزىمى"نى راست نەرسىمىكىن دەيدىغان قاراشقا ئاسانلا كەلتۇرۇپ قويىدۇ. ئەمىلىيەتتە، بۇ — سوتسيال دېموكراتىزىمنى بۇرژۇئاچە روھ بىلەن ساختىلاشتۇرىدىغان سىنىپىي كۇرەش ئۇقۇمىنى ئاغمىچىلىق بىلەن بۇرمىلايدىغان ۋە بۇزۇپ كورسىتىدىغان نەيرەڭ.

ناھايىتى زور كولەملىك (ئاممىغا بولغان تەسىرىنىڭ كەڭلىگىدىن ئېيتقاندا) بولغان بۇ بىر يۈرۈش بۇرژۇئاچە كوز بويىمىچىلىق تېگى-تەكتىدىن ئېيتقاندا، ئىشچىلار ھەركىتىنى ئاساسەن ئىشچىلار ئويۇشمىسى ھەركىتىگە ئايلاندۇرۇپ قويۇشنى، ئىشچىلار ھەركىتىنى مۇستەقىل (يەنى ئىنقىلاۋىي، دېموكراتىك دىكتاتۇرىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشنى نىشان قىلغان) سىياسەتتىن تازا چەتلىتىشنى، "سىنىپىي كۇرەش ئىدىيىسى ئارقىلىق ئىشچىلارنىڭ ئېڭىدىكى روسىيە ئومۇمى خەلق ئىنقىلاۋىي ئىدىيىسىنى تۇتۇقلاشتۇرۇش"نى كوزلەيدۇ.

كىتاپخانىلار كورۇپ تۇرۇپتۇكى، بىز «ئازاتلىق» ژورنىلىنىڭ فورمۇلىسىنىڭ ئاستىنى ئۇستۈن قىلىۋەتتۇق. بۇ ئاجايىپ فورمۇلا بولۇپ، ئۇ پۇرولېتارىياتنىڭ دېموكراتىك ئىنقىلاپتىكى رولى مەسىلىسى ئۇستىدىكى ئىككى خىل نۇقتىنەزەرنى — بۇرژۇئا نۇقتىنەزىرى بىلەن سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ نۇقتىنەزىرىنى ئىنتايىن ئوچۇق ئىپادىلەپ بېرىدۇ. بۇرژۇئازىيە پۇرولېتارىياتنى پەقەت ئىشچىلار ئويۇشمىسى ھەركىتىنىلا ئېلىپ بېرىشقا ئوندەش، بۇنىڭ بىلەن "(بىر بىنتانوچە) سىنىپىي كۇرەش ئىدىيىسى ئارقىلىق ئىشچىلارنىڭ

ئىپىدىكى روسىيە ئومۇمى خەلق ئىنقىلاۋى ئىدىيىسىنى تۇتۇقلاشتۇ-رۇش" كويىدا بولىدۇ، — بۇ «ئەقىدە»نىڭ بىرىنشىتپىنچى يازغۇچە-لىرىنىڭ "ساپ ئىشچىلار" ھەركىتى ئىدىيىسى ئارقىلىق ئىشچىلارنىڭ ئىپىدىكى سىياسى كۇرەش ئىدىيىسىنى تۇتۇقلاشتۇرغىنىغا پۈتۈنلەي ئوخشاش ئىش. ئەكسىچە، سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسى بولسا، پۈرولېتارىياتىنىڭ سىنىپىي كۇرىشىنى پۈرولېتارىياتىنىڭ روسىيە ئومۇمى خەلق ئىنقىلاۋىغا قاتنىشىش ئارقىلىق ئىنقىلاپقا رەھبەرلىك قىلىدىغان بىر ۋەزىيەتنى پەيدا قىلغىنىغا قەدەر راۋاجلاندۇرۇش يەنى بۇ ئىنقى-لاپنى پۈرولېتارىيات بىلەن دېخانلارنىڭ دېموكراتىك دىكتاتۇرىسىنى ئەمەلگە ئاشۇرغانغا قەدەر ئېلىپ بېرىش كويىدا بولىدۇ.

ئېلىمىزنىڭ ئىنقىلاۋى — ئومۇمى خەلق ئىنقىلاۋى، — دەيدۇ بۇرژۇئازىيە پۈرولېتارىياتقا، — شۇڭا سىلەر، ئالاھىدە بىر سىنىپ سۈپىتىدە، ئوزەڭلارنىڭ سىنىپىي كۇرىشىڭلار بىلەن چەكلىنىشىڭلار كېرەك، "ئەقىلغە مۇۋاپىق" بولسۇن ئۈچۈن ئاساسىي دىققىتىڭلارنى ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرى تەرەپكە ۋە ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىنى قانۇنىي-لاشتۇرۇش تەرىپىگە مەركەزلەشتۇرۇشۇڭلار كېرەك، بۇ ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىنى "ئوزەڭلارنى سىياسى جەھەتتىن تەربىيىلەيدىغان ۋە تەشكىللەيدىغان ئەڭ مۇھىم ئورۇن" قاتارىدا كورۇشۇڭلار كېرەك، ئىنقىلاپ مەزگىلىدە يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ قارارلىرىغا ئوخشاش تولاراق "تەمكىن" بولغان قارارلارنى ئىشلەپ چىقىشىڭلار كېرەك، "لىبېراللارغا يېقىنلىق بىلدۇرۇلگەن" قارارلارنى قەدىرلىشىڭلار كېرەك، "ئىشچىلار سىنىپىنىڭ رېيال سىياسى ھەركىتىنىڭ ئەمەلىي رەھبىرى" بولۇشنى خالايدىغانلىقىنى بىلدۈرگەن كىشىلەرنىڭ رەھبەر-لىكىنى چىن دىلىڭلاردىن قوبۇل قىلىشىڭلار كېرەك، "ماركسىزىملىق دۇنياقاراشىنىڭ رېيالىزىملىق تەركىۋىنى ساقلاپ قېلىشىڭلار" كېرەك (ئەگەر سىلەر بەختكە قارشى بۇنداق "ئىلمىي بولمىغان" ئەقىدىلەر

دەستۇرىدىكى "قاتتىق فورمۇلا"نى ئۇزەڭلارغا يوقتۇرۇۋالغان بولساڭلار).

ئېلىمىزنىڭ ئىنقىلاۋى ئومۇمى خەلق ئىنقىلاۋى، — دەيدۇ سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى پرولېتارىياتقا، — شوڭا سىلەر ئەڭ ئىلغار ۋە بىردىن - بىر ئۇزۇل - كېسىل ئىنقىلاپ قىلىدىغان سىنىپ سۈپىتىدە، بۇ ئىنقىلاپقا ئەڭ ئاكتىپلىق بىلەن قاتنىشىپلا قالماستىن، بەلكى بۇ ئىنقىلاپقا رەھبەرلىك قىلىشقا تىرىشىشىڭلار كېرەك. شۇنىڭ ئۈچۈن ئاساسەن ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرى ھەركىتىدىن ئىبارەت دەپ تار چۈشىنىلىدىغان سىنىپي كۈرەش دائىرىسىدە چەكلىنىپ قالماسلىقىڭلار كېرەك، ئۇنىڭ ئەكسىچە، سىنىپي كۈرەشىڭلارنىڭ دائىرىسىنى ۋە مەزمۇنىنى بارلىق كۈچۈڭلار بىلەن كېڭەيتىشىڭلار، ئۇنى يالغۇز روسىيىنىڭ نوۋەتتىكى ئومۇمى خەلق دېموكراتىك ئىنقىلاۋىنىڭ **بارلىق** ۋەزىپىلىرىنى **ئوز ئىچىگە ئېلىش** بىلەنلا قالماستىن، بەلكى كېيىنكى سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپنىڭ ۋەزىپىلىرىنىمۇ **ئوز ئىچىگە ئالىدىغان دەرىجىگىچە** كېڭەيتىشىڭلار كېرەك. شۇڭلاشقا، ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرى ھەركىتىگە سەل قارىماسلىق، ھەرقانداق بىر قانۇنىي پائالىيەت پۇرسىتىدىن پايدىلىنىشنى رەت قىلماسلىق زورۇر بولسىمۇ، لېكىن سىلەر ئىنقىلاپ دەۋرىدە قوراللىق قوزغىلاڭ كوتىرىش، ئىنقىلاۋي ئارمىيە ۋە ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت قۇرۇش ۋەزىپىلىرىنى بىرىنچى ئورۇنغا قويۇشۇڭلار كېرەك، بۇ — خەلقنىڭ چارىزىم ئۈستىدىن تولۇق غەلىبە قىلىشىنى كاپالەتلەندۇرىدىغان، دېموكراتىك جۇمھۇرىيەت ۋە ھەقىقى سىياسى ئەركىنلىكنى قولغا كەلتۇرۇشكە كاپالەتلىك قىلىدىغان بىردىن - بىر يول.

دىمەك، يېڭى ئوچقۇنچىلار قارارلىرىنىڭ "لۇشيەن"خاتالىقى سەۋەۋىدىن بۇ مەسىلىدە قانداقسىگە يېرىم يولدا توختاپ قالىدىغان، ئىزچىل بولمىغان، شۇنىڭ ئۈچۈن تەبىي ھالدا بۇرژۇئازىيە ياقتۇرىدىغان

دىغان مەۋقەنى تۇتقانلىقى توغرىسىدا ئارتۇق گەپ قىلىپ ئولتۇ-
رۇشنىڭ ھاجىتى يوق.

## 2. يولداش مارتىنوۋنىڭ مەسىلىنى يېڭىدىن "چوڭقۇرلاشتۇرۇشى"

ئەمدى بىز مارتىنوۋنىڭ «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ 102-ۋە 103-سانىدا ئېلان قىلىنغان ماقالىلىرى ئۈستىدە توختىلىپ ئۆتىمىز. مار-تىنوۋ ئېنگېلس بىلەن ماركسنىڭ ئەسەرلىرىدىن ئېلىنغان نۇرغۇن سوزلەرنى بىزنىڭ چۈشەندۈرۈشىمىزنىڭ ناتوغرا، ئوزىنىڭ چۈشەن-دۇرۇشىنىڭ توغرا بولغانلىقىنى ئىسپاتلىماقچى بولىدۇ، بىز ئۇنىڭ بۇ غەرىزىگە رەددىيە بېرىپ ئولتۇرمايمىز، ئەلۋەتتە. بۇنداق غەرەزدە بولۇش ئورۇنسىز، مارتىنوۋنىڭ بانالىرىنى بىر قاراپلا بىلە-ۋالغىلى بولىدۇ، مەسىلە ناھايىتى ئېنىق، يەنىمۇ ئېچكىرىلەپ تەھلىل قىلىش مەنىسىزلىك بولىدۇ. كوڭۇل قويغان ھەرقانداق بىر كىتاپخان مارتىنوۋنىڭ پۈتۈن سەپ بويىچە چېكىنىشتە ئىشلەتكەن ئانچە قام-لاشمىغان ھىلىلىرىنى ئاسانلا بىلىۋالالايدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە «پۈرولې-تارلار» گېزىتىنىڭ بىر بولۇم تەھرىرلىرى تەييارلىغان ئېنگېلسنىڭ «ھەركەتتىكى باكۇنىنچىلار» دىگەن ئەسىرى ۋە ماركسنىڭ «كوممۇنى-زىمچىلار ئىتتىپاقى ئىجرائىيە كومىتېتىنىڭ ئۇقتۇرۇشى» دىگەن ئەسىرى (1850-يىل 3-ئاي)نىڭ[253] تولۇق تەرجىمىسى پات ئارىدا نەشردىن چىقىدۇ. مارتىنوۋنىڭ چېكىنىشنى كىتاپخانلارغا چۈشىنىشلىك قىلىپ كورسىتىش ئۈچۈن، ئۇنىڭ ماقالىسىدىن بىر نەقىل كەلتۇ-رۇشلا كۇپايە.

مارتىنوۋ «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ 103-سانىدا مۇنداق دەيدۇ: «ئۇچقۇن» گېزىتى "ۋاقىتلىق ھوكۇمەت قۇرۇش ئىنقىلاپنى راۋاجلان-

دۇرۇشنىڭ مۇمكىن بولغان ۋە مۇۋاپىق يوللىرىدىن بىرى ئىكەنلىـ
گىنى 'ئېتىراپ قىلىدۇ'، سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ **بۇرژۇئا** ۋاقىتـ
لىق ھوكۇمىتىگە قاتنىششىنىڭ مۇۋاپىقلىغىنى ئىنكار قىلىدۇ. بۇ دەل
كەلگۇسىدە دولەت ماشىنىسىنى تامامەن ئوز قولىغا ئېلىش ئارقىلىق
سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپنى يولغا قويۇشنى مەقسەت قىلىدۇ". باشقىچە
قىلىپ ئېيتقاندا، «ئۇچقۇن»گېزىتى ئوزىنىڭ ھەممە ئەندىشىلىرىـ
نىڭ — ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت دولەت غەزىنىسىگە ۋە بانكىغا جاۋاپكار
بولۇشى كېرەكلىگىدىن قورقۇش، "تۇرمە"نى ئوز قولىغا ئالسا خەۋپ
تۇغۇلۇشىدىن بەلكى ئوز قولىغا ئالالماي قېلىشىدىن ۋە شۇنىڭغا
ئوخشاشلاردىن قورقۇشنىڭ قىلچە ئاساسىي يوقلۇغىنى ئەمدى ئېتىراپ
قىلدى. «ئۇچقۇن» گېزىتى دېموكراتىك دىكتاتۇرا بىلەن سوتسىياـ
لىستىك دىكتاتۇرىنى ئارىلاشتۇرۇۋېتىپ ئىشنى ئېلىشتۇرۇۋاتىدۇ،
چېكىنىشنى پەردىلەش ئۇچۇن ئېلىشتۇرۇشى مۇقەررەر.

لېكىن يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتىدىكى ھاماقەتلەر ئىچىدە مارتىنوۋ
ئالاھىدە چىقىپ تۇرغان بىرىنچى دەرىجىلىك ھاماقەت، ھەتتا ئۇنى
پەۋقۇلئاددە ھاماقەت دىسىمۇ بولىدۇ. ئۇ ھەر قېتىم بارلىق كۇچى
بىلەن مەسىلىنى "چوڭقۇرلاشتۇرىمەن" دەپ مەسىلىنى مۇجمەللەشتۇرۇپ
قويغان ۋاقىتىدا ھەمىشە دىگۇدەك بەزى يېڭى فورمۇلىلارنى "ئويلاپ
چىقىرىدۇ"-دە، مەۋقەسىنىڭ ھەممە ساختىلىغىنى قويماي ئاشكارىلاپ
بېرىدۇ. ئۇنىڭ ئىقتىساتۋازلىق دەۋرىدە پلېخانوۋنى قانداق "چوڭـ
قۇرلاشتۇرۇپ"، ئوزىگە خاس ئالاھىدىلىك بىلەن "زاۋۇت ئىگىلىرىگە
ۋە ھوكۇمەتكە قارشى ئىقتىسادىي كۇرەش ئېلىپ بېرىش "فورمۇلىـ
سىنى ئىجات قىلغانلىغىنى ئەسكە ئېلىڭلار. بۇ ھەققەتەن ئىقتىساتـ
ۋازلارنىڭ ھەممە ئەسەرلىرى ئىچىدە بۇ گۇرۇھنىڭ ھەممە ساختىـ
لىقلىرىنى ھەممىدىن مۇۋاپىق ئىپادىلەپ بەرگەن فورمۇلا بولۇپ
ھىساپلىنىدۇ. ھازىرمۇ شۇنداق. مارتىنوۋ يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتى

ئۇچۇن ناھايىتى قىزغىنلىق بىلەن كەتمەن چېپىۋاتىدۇ ھەمدە ئاغزىنى ئاچسىلا بىزنى يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ ساختا مەۋقەسىنى باھالايدىغان قالتىس يېڭى ماتېرىياللار بىلەن تەمىنلەيدىغان بولۇپ قالدى دېسىمۇ بولىدۇ. ئۇ يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ 102 ـ سانىدا: لېنىن "ئىنقىلاپ دېگەن ئۇقۇمنىڭ ئورنىغا ئوغرىلىقچە دىكتاتۇرا دېگەن ئۇقۇمنى قويىدى" دېدى (3 ـ بەت، 2 ـ ئىستون).

ئەمىلىيەتتە، يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ بىزگە چاپلىغان ھەممە بەتنامىلىرىنى مۇشۇ بەتنامىغا يىغىنچاقلاشقا بولىدۇ. مارتىنوۋ بىزگە مۇشۇنداق بەتنامنى چاپلىغانلىقى ئۇچۇن بىز ئۇنىڭدىن تولىمۇ مىننەتدارمىز ـ دە! ئۇنىڭ بۇنداق بەتنامنى ئوتتۇرىغا چىقىرىشى بىزنىڭ يېڭى ئۇچقۇنچىلار بىلەن بولغان كۈرىشىمىز ئۇچۇن نىمىدېگەن قىممەتلىك ياردەم ـ ھە! بىز ھەقىقەتەن «ئۇچقۇن» گېزىتى تەھرىر بولۇمىدىن مارتىنوۋنى بىزگە قارشى كۆپرەك ئوتتۇرىغا چىقىرىشنى، «پرولېتار ـ لار» گېزىتىگە قىلىۋاتقان ھۇجۇمنى چوڭقۇرلاشتۇرۇش"نى ھەمدە بۇ ھۇجۇملارنى "ھەقىقى پرىنسىپاللىق"بىلەن بايان قىلىشنى تەلەپ قىلىمىز. چۈنكى مارتىنوۋ پرىنسىپلىقراق سوزلەشكە قانچىكى تىرىشسا، شۇنچە چاتاق سوزلەيدۇ، يېڭى ئۇچقۇنچىلاردىكى يوچۇقلارنى شۇنچە ئوچۇق ئاشكارىلاپ بېرىدۇ، ئوزىنىڭ ۋە دوستلىرىنىڭ ئىچ ـ باغرىنى كوپچىلىككە شۇنچە ئىبرەتلىك قىلىپ كورستىشكە مۇۋەپپەق بولىدۇ، بۇنىڭ بىلەن كىشىلەرنى يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتى پرىنسىپلىرىنىڭ قانداق قىلىپ reductio ad absurdum (ئوتۇپ كەتكەن بىمەنىلىك دەرىجىسىگە يەتكۈزۈلگەن)لىگىنى كورۇۋېلىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىدۇ.

«ئالغا» گېزىتى بىلەن «پرولېتارلار» گېزىتى ئىنقىلاپ دېگەن ئۇقۇمنى دىكتاتۇرا دېگەن ئۇقۇمغا "ئالماشتۇرۇپ قويىدى". «ئۇچقۇن» گېزىتى بۇنداق "ئالماشتۇرۇش"نى خالىمايدۇ. ھورمەتلىك يولداش

مارتىنوۋ، نەھۋال دەل شۇنداق! سىز بايقىمايىلا ئاجايىپ بىر ھەقد-
قەتنى دەپ سالدىڭىز. سىز بىزنىڭ «ئۇچقۇن» گېزىتى ئىنقىلاپىنىڭ
قۇيرۇغى بولۇپ قالدى، ئىنقىلاۋىي ۋەزىپىلەرنى ئازاتچىلارغا ئوخشاش
بايان قىلىدىغان ئېزىتقۇ يولغا كىرىپ قالدى، «ئالغا» گېزىتى بىلەن
«پرولېتارلار» گېزىتى بولسا دېموكراتىك ئىنقىلاپنى ئالغا يېتەك-
لەيدىغان شوئارنى ئوتتۇرىغا قويدى، دېگەن پىكرىمىزنى **يېڭىچە**
سوزلىرىڭىز بىلەن ئىسپاتلاپ بەردىڭىز.

يولداش مارتىنوۋ، سىز بۇنى چۇشىنەلمەيۋاتامسىز؟ بۇ ناھايىتى
مۇھىم مەسىلە بولغانلىقتىن، بىز بىرئاز ئەجىر قىلىپ سىزگە تەپسىلى
چۇشەندۇرۇپ قويساق دەيمىز.

دېموكراتىك ئىنقىلاپنىڭ بۇرژۇئا خاراكتېردا ئىكەنلىكىنىڭ بىر
ئىپادىسى شۇكى، پۈتۈنلەي خۇسۇسى مۇلۇكچىلىكنى ۋە تاۋار ئىگىلە-
گىنى ئېتىراپ قىلىشنى ئاساس قىلىدىغان ۋە بۇ دائىرىدىن چىقىپ
كېتەلمەيدىغان بىرمۇنچە ئىجتىمائى سىنىپ، گۇرۇھ ۋە قاتلاملار
ۋەزىيەت تەقەززاسى بىلەن مۇستەبىتلىكنىڭ ۋە پۈتكۈل يانچىلىقنىڭ
قىلچە كېرەككە كەلمەيدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىشقا مەجبۇر بولماقتا،
ئەركىنلىك تەلەپ قىلىش ساداسىغا جور بولماقتا. يەنە بىر تەرەپ-
تىن، "جەمىيەت" تەلەپ قىلىۋاتقان، پومىشچىك ۋە كاپىتالىستلارنىڭ
پۈتمەس-تۈگىمەس سوزلىرى (پەقەت سوزلىرى!) بىلەن قوغداپ
قېلىنىۋاتقان **بۇنداق** ئەركىنلىكنىڭ بۇرژۇئا خاراكتېرىمۇ بارغاد-
سېرى روشەن ئاشكارىلىنىۋاتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئىشچى-
لارنىڭ ئەركىنلىك يولىدىكى كۇرىشى بىلەن بۇرژۇئازىيىنىڭ ئەركىن-
لىك يولىدىكى كۇرىشى ئوتتۇرىسىدىكى، پرولېتارىياتنىڭ دېموكرا-
تىزىمى بىلەن لىبېراللارنىڭ دېموكراتىزىمى ئوتتۇرىسىدىكى تۈپ
پەرقمۇ بارغانسېرى ئايدىڭلىشىۋاتىدۇ. ئىشچىلار سىنىپى ۋە ئۇنىڭ
ئاڭلىق ۋەكىللىرى ئالغا-قاراپ ئىلگىرىلىمەكتە ھەمدە بۇ كۇرەشنى

ئالغا سىلجىتماقتا، بۇ كۈرەشنى ئاخىرغىچە ئېلىپ بېرىشتىن قورقمايلا قالماستىن، بەلكى بۇ كۈرەشنى دېموكراتىك ئىنقىلاپ يېتەلەيدىغان ئەڭ يىراق نىشانىدىنمۇ كوپ دەرىجىدە ئاشۇرۇۋېتىشكە تىرىشماقتا. بۇرژۇئازىيە تۇراقسىز ۋە شەخسىيەتچى بولغانلىقى ئۈچۈن ئەركىنلىك توغرىسىدىكى شوئارنى پەقەت يېرىم-ياتا ۋە ساختىلىق بىلەنلا قوبۇل قىلىدۇ. ئۇزىنى ئەركىنلىكنىڭ دوستى دەپ يۇرگەن بۇرژۇئا-زىيىنىڭ ساختىپەزلىگىنى ياكى ئۇزىنى ئەركىنلىكنىڭ دوستى دەپ يۇرگەن بۇرژۇئازىيىنىڭ ساتقىنلىغىنى باھالاش ئۈچۈن ئالاھىدە رامكا ۋە ئالاھىدە تۈزۈلگەن ”ماددا“لار (مەسىلەن، ستارو-ۋېرنىڭ قارارىدىكى ياكى ۋەكىللەر يىغىنى تەرەپدارلىرىنىڭ قارارى-دىكى ماددىلارغا ئوخشاش بىرنىمىلەر) ئارقىلىق بىر چەك بەلگىلەشكە ئۇرۇنۇشلارنىڭ ھەممىسى، سوزسىز مەغلۇبىيەتكە مەھكۇم بولىدۇ، چۈنكى ئىككى يالقۇن (مۇستەبىتلىك بىلەن پۇرولېتارىيات) ئوتتۇرى-سىدا تۇرغان بۇرژۇئازىيە بارلىق چارە-ئاماللار بىلەن ئۇزىنىڭ مەيدانى ۋە شوئارىنى ئوزگەرتىپ تۇرۇشقا، شامالغا قاراپ بۇرۇلۇشقا قادىر، بىر دەم سولغىراق دەسسەيدۇ، بىر دەم ئوڭغىراق دەسسەيدۇ، دائىم سودىلىشىپ يۇرىدۇ، دائىم دەللاللىق ماھارىتىنى ئىشقا سالىدۇ. پۇرولېتارىيات دېموكراتىزىمىنىڭ ۋەزىپىسى بۇنداق ئولۇك ”ماددا“ لارنى ئويدۇرۇپ چىقىش ئەمەس، بەلكى ئۈزلۈكسىز راۋاجلىنىۋاتقان سىياسى ۋەزىيەتنى هارماستىن تەنقىت قىلىپ، بۇرژۇئازىيىنىڭ شەكلىنى ئوزگەرتىپ تۇرىدىغان ۋە ئالدىن تەسەۋۋۇر قىلىش تەس بولغان مۇرەسسەلىرىنى ۋە ئاسىلىغىنى پاش قىلىش.

ستروۋې ئەپەندىنىڭ مەخپى مەتبۇئاتتا سىياسى پىكىرلەرنى ئېلان قىلىش تارىخىنى، سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئۇنىڭ بىلەن كۈرەش قىلىش تارىخىنى ئەسلەپ كورىدىغان بولساڭلار، پۇرولې-تارىيات دېموكراتىزىمى ئۈچۈن كۈرىشىۋاتقان سوتسيال دېموكرا-

راتلار پارتىيىسىنىڭ بۇ ۋەزىپىلەرنى قانداق ئەمەلگە ئاشۇرغانلىقىنى ئوپ-ئوچۇق كورەلەيسىلەر. ستىرۇۋې ئەپەندى دەسلەپتە ساپ شىپوۋچە شوئارنى يەنى: "ھوقۇق ۋە ھوقۇقلۇق يەرلىك ئاپتونومىيە ئىدارىسى" دىگەن شوئارنى ئوتتۇرىغا قويدى (مېنىڭ «تاڭ نۇرى» ژورنىلىدا[147] ئېلان قىلغان «يەرلىك ئاپتونومىيە ئىدارىلىرىگە زىيانكەشلىك قىلغۇچىلار ۋە لىبېراللىزىمنىڭ ھانىبالىلىرى»① دىگەن ماقالامغا قاراڭلار). سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئۇنى پاش قىلدى ھەمدە ئۇنىڭ ئېنىق ئاساسىي قانۇنچىلىق پۇروگىرامىمىسىنى ئوتتۇرىغا قويۇشىغا تۇرتكە بولدى. بۇنداق "تۇرتكە" ئىنقىلاۋىي ۋەقەلەرنىڭ ناھايىتى تېز تەرەققى قىلىشى ئارقىسىدا تەسىر كورسەتكەن چاغدا، كۇرەش دېموكراتىزىمنىڭ **كېيىنكى** مەسىلىسىگە يەنى ئاساسىي قانۇن زورۇر بولۇپلا قالماستىن، بەلكى چوقۇم يوشۇرۇن ئاۋاز بېرىش يولى بىلەن ئېلىپ بېرىلىدىغان ۋە ئومۇمى يۈزلۈك، بىۋاستە، باراۋەر بولىدىغان سايلام بولۇشى لازىم دىگەن مەسىلىگە قارىتىلدى. بىز "دۈشمەن"نىڭ بۇ يېڭى پوزىتسىيىسىنى "ئىشغال قىلغان" چاغدا (يەنى "ئازاتلىق جەمىيىتى" ئومۇمى سايلامنى قوبۇل قىلغان چاغدا) بىز تېخىمۇ ئالغا سىلجىپ، ئىككى پالاتا تۈزۈمىنىڭ ساختىلىقى ۋە يالغانلىقىنى كورسەتتۇق، ئازاتچىلارنىڭ ئومۇمى سايلامنى تولۇق ئېتىراپ قىلمىغانلىقىنى كورسەتتۇق ھەمدە ئۇلارنىڭ **پادىشاپەرەسلىك** مەيدانىنى دەلىل قىلىپ تۇرۇپ، ئۇلارنىڭ دېموكراتىزىمنىڭ دەللاللىق خاراكتېرىنى پاش قىلدۇق، ياكى باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، بۇ ئازاتچى ھەميان باتۇرلىرىنىڭ ئۇلۇغ روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ مەنپەئەتىنى **ئەرزان باھادا سېتىۋېتىشكە**

---

① «لېنىن ئەسەرلىرى»، 5-توم، خەنزۇچە نەشرى، 17 — 63 - بەتلەرگە قاراڭ. — تەھرىردىن

ئۇرۇنغانلىقىنى پاش قىلدۇق.

ئاخىردا، مۇستەبىت ھوكۇمەتنىڭ جاھىللىقى، ئىچكى ئۇرۇشىنىڭ زور ئىلگىرىلىشى، پادىشاپەرەسلەرنىڭ روسسىيىنى ھالاكەت گىردا-ۋىغا ئاپىرىپ قويۇشى ئەڭ مۇتەئەسسىپ كاللىنىمۇ ئېچىشقا باشلىدى. ئىنقىلاپ پاكىت بولۇپ قالدى. ھازىرقى ۋاقىت ئىنقىلاپنى پەقەت ئىنقىلاپچىلارلا ئېتىراپ قىلىدىغان ۋاقىت ئەمەس. مۇستەبىت ھوكۇ-مەت ئەمىلىيەتتە چىرىپ كېتىۋاتىدۇ، بەلكى كوپچىلىكنىڭ كوز ئالدىدا چىرىپ كېتىۋاتىدۇ. خۇددى بىر لىبېرال (گرېدېسكۇل ئەپەندى) قانۇنىي مەتبۇئاتتا ئادىللىق بىلەن كورسەتكىنىدەك ئوخشاش، ئەمىلىيەتتە بۇ ھوكۇمەتكە بوي سۇنمايدىغان ۋەزىيەت شەكىللەندى. مۇستەبىتلىك قارىماققا ناھايىتى كۇچلۇكتەك تۇرغىنى بىلەن، كۇچسىزلىنىپ ھالى قالمىدى؛ كۇنسايىن راۋاجلىنىۋاتقان ئىنقىلاۋىي ۋەقەلەر تىرىك پېتى چىرىپ كېتىۋاتقان بۇ تىرىكتاپ ئورگانىزىمنى چەتكە چىقىرىپ قويىدى. لىبېرال بۇرژۇئازلار ئەمەلى-يەتتە شەكىللىنىۋاتقان ھازىرقى مۇناسىۋەتنى ئاساس قىلغان ھالدا پائالىيەت ئېلىپ بېرىش (ياكى تېخىمۇ توغرىراق قىلىپ ئېيتقاندا، سىياسىي پۇرسەتپەرەسلىك قىلىش)قا، ئىنقىلاپنى ئېتىراپ قىلىش كېرەك ئىكەن دىگەن ھىسسىياتقا كېلىشكە مەجبۇر بولدى. ئۇلار ئىنقىلاپچى بولغانلىقى ئۇچۇن بۇنداق قىلىپ يۇرگىنى يوق، ئۇلار ئىنقىلاپچى بولمىغان تەقدىردىمۇ مۇشۇنداق قىلىشقا مەجبۇر ئىدى. ئۇلارنىڭ مۇنداق قىلىشى ئىلاجسىزلىقتىن بولۇپ، ئوزلىرىنىڭ ئار-زۇسىغا خىلاپ كېلىدۇ، ئۇلار ئىنقىلاپنىڭ راۋاجلىنىۋاتقانلىقىغا غەزەپ بىلەن قاراپ تۇرماقتا، مۇستەبىت ھوكۇمەت مۇرەسسەلە-شىشنى خالىماي، جان تىكىپ كۇرەش قىلىش كويىدا بولغانلىقتىن، ئىنقىلاپنى ئەۋج ئالدۇرۇۋەتتى، دەپ مۇستەبىت ھوكۇمەتكە تاپا-تەنە قىلماقتا. ئۇلار تۇغما ئېلىپساتارلار بولۇپ، كۇرەشكە، ئىنقى-

لاپقا ئوچ، لېكىن ئوبيېكتىپ ۋەزىيەت ئۇلارنى ئىنقىلاپ زېمىنىدا تۇرۇشقا مەجبۇر قىلماقتا، چۈنكى ئۇلار ئۈچۈن پۇت تىرەپ تۇرغۇدەك باشقا جاي قالمىدى.

بىز تازا قىزىق ۋە تازا كۈلكىلىك بىر ئەھۋالنى ئۆز كۆزىمىز بىلەن كۆرۈپ تۇرۇپتۇمىز. بۇرژۇئا لىبېرالىزىمچى جالاپلار ئىنقىلاپ تونىغا ئورىنىۋېلىشقا ئۇرۇنماقتا. ئازاتچىلار، — كۈلمەي تۇرۇڭلار، ئەپەندىلەر! — ئازاتچىلار ئىنقىلاپ نامى بىلەن گەپ قىلغىلى تۇردى! ئازاتچىلار بىزنى ئۆزلىرىنىڭ "ئىنقىلاپتىن قورقمايدىغان" (سترۇۋې ئەپەندىنىڭ سۆزى، «ئازاتلىق» ژورنىلىنىڭ 72-سانىغا قارالسۇن) لىقىغا ئىشەندۈرمەكچى بولۇۋاتىدۇ!!! ئازاتچىلار "ئىنقىلاپقا رەھبەرلىك قىلىدىغان" لىقىنى بىلدۈردى!!!

بۇ بۇرژۇئا لىبېرالىزىمىنىڭلا ئىلگىرىلىگەنلىكىنى ئەمەس، بەلكى ئۆزىنى مەجبۇرى ئېتىراپ قىلدۇرغان ئىنقىلاۋىي ھەرىكەتنىڭمۇ ئەمەلىي مۇۋەپپەقىيەت جەھەتتىكى ئىلگىرىلىگەنلىكىنى كۆرسىتىدىغان ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىشكە ئەرزىيدىغان ئەھۋال. ھەتتا بۇرژۇئازىيىمۇ ئىنقىلاپ زېمىنىغا ئۆتۈشنىڭ پايدىلىقراق ئىكەنلىكىنى سېزىشكە باشلىدى، بۇنىڭدىن مۇستەبىت تۈزۈمنىڭ نەقەدەر تەۋرىنىپ قالغانلىقىنى تولۇق كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ. لېكىن، يەنە بىر تەرەپتىن، پۈتۈن ھەرىكەتنىڭ يېڭى، تېخىمۇ يۇقۇرى باسقۇچقا كۆتۈرۈلگەنلىكىنى ئىسپاتلىغان بۇ ئەھۋال، ئالدىمىزغا شۇنداق يېڭى، يۈكسەك ۋەزىپىلەرنى قويىدۇ. بۇرژۇئازىيىنىڭ بىرەر مۇتەپەككۇرىنىڭ سەممىمى بولۇش-بولماسلىقىدىن قەتئىي نەزەر، بۇرژۇئازىيىنىڭ ئىنقىلاپنى چىن دىلىدىن ئېتىراپ قىلىشى مۇمكىن ئەمەس، بۇرژۇئازىيە ئۆزىنىڭ شەخسى مەنپەئەتپەرەسلىكى ۋە شاللاقلىقىنى، ئۇششاق سودىگەرلەرگە خاس خۇلق-مىجەزىنى ۋە ئەكسىيەتچىل ئۇششاق-چۈششەك ھىلە-مىكىرلىرىنى ھەرىكەتنىڭ بۇ يۇقۇرى باسقۇچىغا ئۆزى بىلەن

بىللە ئېلىپ كىرمەي قالمايدۇ. ئەمدى پۇروگىراممىمىزنى ئىزچىللاش-تۇرۇش ۋە يۇكسەلدۇرۇش ئۇچۇن، بىز ئىنقىلاپنىڭ نوۋەتتىكى **كونكىرىت** ۋەزىپىلىرىنى **باشقىدىن** بەلگىلىشىمىز كېرەك. تۇنۇگۇن كۇپايە قىلغان نەرسە، **بۇگۇن كۇپايە قىلمايدىغان بولۇپ قالدى.** تۇنۇگۇن، ئىلغار دېموكراتىك شوئار ھىساۋىدا ئىنقىلاپنى ئېتىراپ قىلىشنى تەلەپ قىلىش بەلكىم كۇپايە قىلاتتى. ئەمدى ئۇ كۇپايە قىلمايدىغان بولۇپ قالدى. ئىنقىلاپ ھەتتا سترۇۋې ئەپەندىنىمۇ ئىنقىلاپنى ئېتىراپ قىلىشقا مەجبۇر قىلدى. ئەمدى، ئىلغار سىنىپ-تىن بۇ ئىنقىلاپنىڭ قىلچە كېچىكتۇرۇپ بولمايدىغان جىددى ۋەزى-پىلىرىنىڭ **مەزمۇنىنىڭ ئۆزىنى** ئېنىق بەلگىلەش تەلەپ قىلىنىدۇ. سترۇۋې ئەپەندىلەر ئىنقىلاپنى ئېتىراپ قىلىسىمۇ، لېكىن شۇنىڭ بىلەن تەڭلا تېچلىقتا كېلىشىنىڭ يولى تېپىلىشى مۇمكىن، **نىكولاي ئازاتچى** ئەپەندىلەرنى تەختكە چىقىپ ھاكىمىيەت تۇتۇشقا چاقىرىدۇ، ئاقىلەي-كوكىلەي دەپ كونا مۇقاملىرىنى تەكرارلاپ ئۆزىنى چاندۇرۇپ تۇرىدۇ. ئازاتچى ئەپەندىلەرنىڭ ئىنقىلاپنى ئارامخۇدا كوزدىن يوقىتىش ئۇچۇن ۋە بۇ ئىنقىلاپقا ساتقىنلىق قىلىش ئۇچۇن ئۇنى ئېتىراپ قىلىدۇ. ئەمدى بىز پۇرولېتارىياتقا ۋە پۇتۇن خەلققە ئىنقىلاپ دىگەن بۇ شوئارنىڭ كۇپايە قىلمايدىغانلىغىنى كورسىتىپ بېرىشىمىز، ئىنقىلاپنىڭ **مەزمۇنىنىڭ ئۆزىنى** قىلچە مۇجمەللەشتۇر-مەستىن ئۇچۇق، تەل-توكۇس ۋە قەتئىي ئېنىقلىۋېلىشىنىڭ زورۇر-لۇگىنى كورسىتىپ بېرىشىمىز كېرەك. ئىنقىلاپنىڭ مەزمۇنىنى شۇنداق ئېنىقلاپ بېرەلەيدىغان شوئار — ئىنقىلاپنىڭ "ئۇزۇل-كېسىل غەلى-بىسى"نى بىردىن-بىر توغرا ئىپادىلەپ بېرەلەيدىغان، پۇرولېتارىيات بىلەن دىخانلارنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتۇرىسى[254] دىگەن شوئار.

سوزنى كەلىسە-كەلمەس ئىشلىتىش سىياسى جەھەتتىكى ئەڭ

ئومۇمى ھادىسە. مەسىلەن، ئەنگلىيىنىڭ بۇرژۇئا لىبېراللىرىمۇ ("ھازىر ھەممىمىز سوتسىيالىزىمچىلارمىز"—«We all are socialists now»— دەيدۇ ھاركوُرت)، بىسماركنىڭ مۇرىتلىرىمۇ پاپا لېو XIII نىڭ دوستلىرىمۇ ئوزلىرىنى "سوتسىيالىزىمچى" دەپ ئاتاپ يۈرۈشىدۇ. "ئىنقىلاپ" دىگەن سوزنىمۇ كەلسە-كەلمەس ئىشلىتىش تامامەن مۇمكىن، ھەركەت راۋاجلىنىپ مۇئەييەن باسقۇچقا يەتكەندە، بۇنداق كەلسە-كەلمەس ئىشلىتىش ھەتتا مۇقەررەر بولىدۇ. سترۇۋې ئەپەندى ئىنقىلاپ نامىدىن سوزلىگەن ۋاقىتتا، بىز ئىختىيارسىز ھالدا تىيېرنى ئەسكە ئالىدۇق. فېۋرال ئىنقىلاۋىدىن[255] بىرنەچچە كۈن ئىلگىرى، بۇرژۇئازىيىنىڭ سىياسى ساتقىنلىغىنى تازا كوڭۈلدىكىدەك كورستىپ بېرەلەيدىغان بۇ ئەشەددى ۋەھشى پەتەك خەلق بورىنىسىنىڭ يېتىپ كېلىۋاتقانلىغىنى سەزگەن. شۇنىڭ بىلەن ئۇ پارلامېنت مۇنبىرىدە تۇرۇپ، مەن **ئىنقىلاۋى پارتىيىگە مەنسۇپ ئادەممەن!** دىگەن (ماركسنىڭ «فرانسىيىدىكى ئىچكى ئۇرۇش»[256] دىگەن ئەسىرىگە قاراڭسۇن). ئازاتچىلارنىڭ ئىنقىلاۋى پارتىيە تەرەپكە ئوتۇشىنىڭ سىياسى مەنىسى تىيېرنىڭ بۇنداق "ئوزگىرىشى"گە **پۇتۇنلەي ئوخشايدۇ**. روسىيىدىكى تىيېرلار ئوزلىرىنى ئىنقىلاۋى پارتىيىگە مەنسۇپمىز دەپ يۈرۈشكىنىدە، دىمەك، ئىنقىلاپ دىگەن شوئار ئەمدىلىكتە كوُپايە قىلالمايدىغان، ھېچ نەرسىنىمۇ چۈشەندۈرۈپ بېرەلمەيدىغان، ھېچقانداق ۋەزىپىنى ئېنىق كورستىپ بېرەلمەيدىغان بولۇپ قالدى، دىگەنلىك بولىدۇ، چۈنكى ئىنقىلاپ پاكىت بولۇپ قالدى، خىلمۇ-خىل ئادەملەر ئارقا-ئارقىدىن ئىنقىلاپ تەرىپىگە ئوتۇۋالغىلى تۇردى.

ماركسىزىملىق نۇقتىنەزەردىن قارىغاندا، ئىنقىلاپ دىگەن زادى نىمە؟ ئىنقىلاپ دىگەن كونا سىياسى ئۇستقۇرۇلمىنى زورلۇق بىلەن پاچاقلاپ تاشلاش يەنى يېڭى ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرىگە زىت

كېلىشى ئارقىسىدا بەلگىلىك پەيتتە يىمىرىلىپ كېتىدىغان ئۇستقۇرۇلمىنى پاچاقلاپ تاشلاش دېگەنلىكتۇر. كاپىتالىستىك روسىيىنىڭ پۈتكۈل تۈزۈلۈشى ۋە ئۇنىڭ بۇرژۇئا دېموكراتىك تەرەققىياتىدىكى بارلىق ئېھتىياجلىرى بىلەن مۇستەبىتلىك ئوتتۇرىسىدىكى زىددىيەت ئورۇنسىز ئۇزاققا سوزۇلغانسېرى، بۇ زىددىيەت مۇستەبىتلىكنىڭ يىمىرىلىشىگە شۇنچە كۈچلۈك تۈرتكە بولىدۇ. ئۇستقۇرۇلمىنىڭ ھەممە تەرەپلىرىدىن چاك كەتكەن، ئۇ بىر ھۇجۇم بىلەنلا غۇلاپ چۈشىدۇ، ئۇ كۈندىن-كۈنگە زەئىپلەشمەكتە. ئەمدى خەلقنىڭ ئۆزى سىنىپلار ۋە گۇرۇھلارنىڭ ۋەكىللىرى ئارقىلىق ئۆزى ئۈچۈن يېڭى ئۇستقۇرۇلما بەرپا قىلماي تۇرالمايدۇ. كونا ئۇستقۇرۇلمىنىڭ ھېچبىر كېرەكى يوق نەرسە بولۇپ قالغانلىقى مۇئەييەن تەرەققىيات باسقۇچىدا ھەممىگە ئايان پاكىت بولۇپ قالىدۇ. ئىنقىلاپنى ھەممەيلەن ئېتىراپ قىلىدۇ. ئەمدىكى ۋەزىپە يېڭى ئۇستقۇرۇلمىنى **زادى قايسى** سىنىپلارنىڭ قۇرۇپ چىقىشىنى ۋە **قانداق ئۇسۇللار بىلەن** قۇرۇپ چىقىشىنى ئېنىقلىۋېلىشتىن ئىبارەت. بۇنى ئېنىقلىۋالمىغاندا، ئىنقىلاپ دېگەن شوئار ھازىرقى پەيتتە قۇرۇق، مەزمۇنسىز شوئار بولۇپ قالىدۇ، چۈنكى مۇستەبىتلىكنىڭ زەئىپلىكى ۋە ئاجىزلىقى كىنەزلەرنى ۋە «موسكۋا خەۋەرلىرى»نىمۇ[66] "ئىنقىلاپچى"لارغا ئايلاندۇرۇپ قويماقتا! بۇنى ئېنىقلىۋالمىغاندا، ئىلغار سىنىپنىڭ ئىلغار دېموكراتىزىملىق ۋەزىپىلىرىدىن زادىلا ئېغىز ئاچقىلى بولمايدۇ. بۇنى ئېنىقلايدىغان نەرسە پرولېتارىيات بىلەن دېھقانلارنىڭ دېموكراتىك دىكتاتۇرىسى دېگەن شوئار. بۇ شوئار ھەم يېڭى ئۇستقۇرۇلمىنىڭ يېڭى "قۇرغۇچىلىرى"نىڭ قايسى سىنىپلارغا تايىنىشى مۇمكىنلىكى ۋە لازىملىقىنى ئېنىقلاپ بېرىدۇ، ھەم بۇ يېڭى ئۇستقۇرۇلمىنىڭ قانداق خاراكتېردا بولىدىغانلىقىنى (سوتسىيالىستىك دىكتاتۇرىغا ئوخشىمايدىغان "دېموكراتىك" دىكتاتۇرا بولىدىغانلىقىنى) ۋە قانداق

يول بٮلەن قۇرۇلدٮغانلٮغٮنی (دٮکتاتۇرا يۈرگۈزۈش يەنی زورلۇق بٮلەن قٮلٮنغان قارشٮلٮقنی زورلۇق بٮلەن باستۇرۇشنی، خەلق ئٮچدٮکی ئٮنقٮلاۋٮي سٮنٮپلارنی قوراللاندۇرۇشنی) ئٮنقٮلاپ بٮردٮ.
ھازٮر، کٮمکی ئٮنقٮلاۋٮي دٮموکراتٮك دٮکتاتۇرا شوئارٮنی، ئٮنقٮلاۋٮي ئارمیە قۇرۇش، ئٮنقٮلاۋٮي ھوکۇمەت قۇرۇش ۋە ئٮنقٮلاۋٮي دٮخانلار کومٮتٮتی قۇرۇش شوئارٮنی ئٮتٮراپ قٮلمایدٮکەن، ئۇ یا ئٮنقٮلاپنٮڭ ۋەزٮپٮلٮرٮنی زادٮلا چۈشەنمٮگەنلٮگٮدٮن، نوۋەتتٮکی ۋەزٮیەت ئوتتۇرٮغا قویغان یېڭی ۋە تٮخٮمۇ یۇکسەك ئٮنقٮلاۋٮي ۋەزٮپٮلەرنی ئٮنقٮلٮۋٮلٮشقا ئٮقتٮدارسٮزلٮغٮدٮن شۇنداق قٮلٮدۇ، یا بولمٮسا، ”ئٮنقٮلاپ“ دٮگەن شوئارنی کەلسە-کەلمەس ئٮشلٮتٮش ئارقٮلٮق، خەلقنی ئالداش، ئٮنقٮلاپنی سٮتٮش ئۈچۈن شۇنداق قٮلٮدۇ.

یولداش مارتٮنوۋ ۋە ئۇنٮڭ دوستلٮری ئالدٮنقی ئەھۋالغا مٮسال بولالایدۇ. ستروۋٮپ ئەپەندی ۋە پۈتکۈل ”ئاساسي قانۇنچی دٮموکراتٮك“ ئاپتونومٮیچٮلەر پارتٮیٮسی کٮیٮنکی ئەھۋالغا مٮسال بولالایدۇ.

یولداش مارتٮنوۋ شۇ قەدەر زٮرەك ھەم چٮچەن ئادەمکی، ئۇ ئٮنقٮلاپنٮڭ راۋاجی کٮشٮلەردٮن ئٮنقٮلاپ ۋەزٮپٮلٮرٮنی دٮکتاتۇرا شوئاری بٮلەن ئٮنقٮلٮۋٮلٮشنی تەلەپ قٮلٮۋاتقان بٮر ۋاقٮتتا، باشقٮلارنی دٮکتاتۇرا ئۇقۇمٮنی ئٮنقٮلاپ ئۇقۇمٮنٮڭ ئورنٮغا ”قویدی“ دەپ ئەیٮپلەپ یۈردی! یولداش مارتٮنوۋ ئەمەلدە یەنە بەختٮکە قارشی قۇیرۇق بولۇپ قالدی، ئوتتۇپ کەتکەن باسقۇچتا توختاپ قالدی، **نەتٮجٮدە ئازاتچٮلارنٮڭ سەۋیٮسٮدە توختاپ قالدی**، چۈنکی، ھازٮر پرولٮتارٮیات بٮلەن دٮخانلارنٮڭ دٮموکراتٮك دٮکتاتۇرٮسی (ئەمەلیەتتٮکی ئٮنقٮلاپ)نی ئٮتٮراپ قٮلٮشنی خالٮماي بەلکی دەل ”ئٮنقٮلاپ“ (ئٮغٮزدٮکی ئٮنقٮلاپ)نی ئٮتٮراپ قٮلٮش ئازاتچٮلارنٮڭ

سىياسى مەيدانىغا يەنى پادىشاپەرەس لىبېرال بۇرژۇئازىيىنىڭ مەنپە-
ئەتىگە ئۇيغۇن، لىبېرال بۇرژۇئازىيە ھازىر ستروۋې ئەپەندىنى
ئۆزىگە ۋەكىل قىلغان ھالدا ئىنقىلاپنى ياقلايدىغانلىقىنى بىلدۇرمەك-
تە. ئاڭلىق پرولېتارىيات ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتلارنى
ئۆزىگە ۋەكىل قىلغان ھالدا پرولېتارىيات بىلەن دېخانلارنىڭ دىك-
تاتۇرىسىنى يولغا قويۇشنى تەلەپ قىلماقتا. مۇشۇ پەيتتە، يېڭى
«ئۇچقۇن» گېزىتى تەرەپتىن بىر ئەقىللىق كىشى شاپاشلاپ چىقىپ:
دىكتاتۇرا ئۇقۇمىنى ئىنقىلاپ ئۇقۇمىنىڭ ئورنىغا "قويماڭلار"! دەپ
چۇقان كوتىرىپ، ئىككى تەرەپنىڭ مۇنازىرىسىگە ئارىلاشتى. قاراڭلار،
يېڭى ئۇچقۇنچىلارنىڭ ساختىلىقى ئۆزلىرىنى مەڭگۇ ئازاتچىلارنىڭ
قۇيرۇغى بولۇپ قېلىشقا مەھكۇم قىلغان، دېسەك، بۇ، ھەقىقەت
بولمامدۇ؟

بىز ئازاتچىلارنىڭ دېموكراتىزىمىنى ئېتىراپ قىلىشتا قەدەممۇ-
قەدەم (بۇنىڭدا سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئىلھامى ۋە
تۈرتكىلىك رولى يوق ئەمەس) كورسىتىپ ئۆتكەن ئىدۇق. باشتا،
ئۇلار بىلەن شىپوۋچىلىق (ھوقۇق ۋە ھوقۇقلۇق يەرلىك ئاپتونومىيە
ئىدارىسى)كېرەكمۇ ياكى ئاساسىي قانۇنچىلىق كېرەكمۇ؟ دېگەن مەسىلە
ئۈستىدە مۇنازىرىلەشتۇق. كېيىن بولسا، چەكلىك سايلام كېرەكمۇ؟
ياكى ئومۇمى سايلام كېرەكمۇ؟ دېگەن مەسىلە ئۈستىدە مۇنازىرىلەش-
تۇق. ئۇنىڭدىن كېيىن بولسا، ئىنقىلاپنى ئېتىراپ قىلىش كېرەكمۇ
ياكى مۇستەبىت ھوكۇمەت بىلەن دەللاللارچە سودىلىشىش كېرەكمۇ؟
دېگەن مەسىلە ئۈستىدە مۇنازىرىلەشتۇق. ئەڭ ئاخىردا، ھازىر:
ئىنقىلاپنى پرولېتارىيات بىلەن دېخانلارنىڭ دىكتاتۇرىسىنى چەتكە
قايرىپ قويغان ھالدا ئېتىراپ قىلىشمۇ ياكى بۇ ئىككى سىنىپنىڭ
دېموكراتىك ئىنقىلاپتىكى دىكتاتۇرا تەلىۋىنى ئېتىراپ قىلىشمۇ؟
دېگەن مەسىلە ئۈستىدە مۇنازىرىلىشىۋاتىمىز. ھەتتا ئازاتچى ئەپەندى-

لەرمۇ (ھازىرقىلىرىمۇ ياكى ئۇلارنىڭ بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرى-
نىڭ سول قانىتى ئىچىدىكى ۋارىسلىرىمۇ بۇنىڭ ھېچۋەقەسى يوق) يەنە
بىر بالداق كوتىرىلەر، يەنى بىر مەزگىل ئۇتكەندىن كېيىن (بەلكىم
يولداش مارتىنوۋمۇ يەنە بىر بالداق كوتىرىلگەن ۋاقىتتا) دىكتاتۇرا
شوئارىنىمۇ ئېتىراپ قىلۇر. ئەگەر روسىيە ئىنقىلاۋى ئوكۇشلۇق ئالغا
ئىلگىرىلىسە ۋە ئۇزۇل-كېسىل غەلىبە قازانسا، بۇ ھەتتا مۇقەررەر
بىر ئىش بولۇپ قالىدۇ. ئۇ ۋاقىتتا، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيە-
سىنىڭ مەۋقەسى يەنە قانداق بولىدۇ؟ ھازىرقى ئىنقىلاپنىڭ تولۇق
غەلىبە قازىنىشى دېموكراتىك ئىنقىلاپنىڭ ئاخىرلاشقانلىغى ۋە سوت-
سيالىستىك ئىنقىلاپ ئۇچۇن قەتئى كۇرەش قىلىشنىڭ باشلىنىشى
بولىدۇ. بۇگۇنكى دىخانلارنىڭ تەلەپلىرى قانائەتلەندۇرۇلگەن، ئەكسى-
يەتچى كۇچلەر پۇتۇنلەي تارمار قىلىنغان، دېموكراتىك جۇمھۇرىيەت
قولغا كەلتۇرۇلگەن ھامان بۇرژۇئازىيىنىڭ ھەتتا ئۇششاق بۇرژۇئارىيە-
نىڭ ئىنقىلاۋىلىغىمۇ پۇتۇنلەي تۇگەيدۇ، پرولېتارىياتنىڭ
سوتسىيالىزىم يولىدىكى ھەقىقى كۇرىشى بولسا باشلىنىپ كېتىدۇ.
دېموكراتىك ئىنقىلاپ قانچىكى تولۇق ئەمەلگە ئاشۇرۇلسا، بۇ يېڭى
كۇرەش شۇنچە چاپسان، شۇنچە كەڭ، شۇنچە ساغلام، شۇنچە قەتئى
قانات يايىدۇ. "دېموكراتىك" دىكتاتۇرا دىگەن بۇ شوئار ھەم ھازىر-
قى ئىنقىلاپنىڭ تارىخىي چەكلىملىكلىگىنى كورسىتىپ بېرىدۇ، ھەم
يېڭى تۇزۇم زېمىنىدا ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ھەرقانداق زۇلۇم ۋە ھەر-
قانداق ئېكسپلاتاتسىيىسىدىن پۇتۇنلەي قۇتۇلۇش ئۇچۇن يېڭى كۇرەش
ئېلىپ بېرىشىنىڭ مۇقەررەرلىگىنى كورسىتىدۇ. باشقىچە قىلىپ ئېيتقان-
دا، دېموكراتىيىچى بۇرژۇئازىيە ياكى ئۇششاق بۇرژۇئازىيە يەنە بىر
بالداق كوتىرىلگەن ۋاقىتتا ئىنقىلاپلا ئەمەس، ھەتتا ئىنقىلاپنىڭ
تولۇق غەلىبىسىمۇ پاكىت بولۇپ قالغان چاغدا، بىز پرولېتارىياتنىڭ
سوتسىيالىستىك دىكتاتۇرىسى شوئارىنى يەنى تولۇق سوتسىيالىستىك

ئىنقىلاپ شوئارىنى (ئېھتىمال كەلگۈسىدىكى يېڭى مارتىنوۋلارنىڭ ۋايىملىق دات-پەرياتلىرى ئىچىدە دېموكراتىك دىكتاتۇرا شوئارىنىڭ "ئورنىغا قويىمىز".

## 3. چاكىنا بۇرژۇئازىيىچە دىكتاتۇرا قارىشى ۋە ماركسىنىڭ دىكتاتۇرا قارىشى

مېرىڭ ماركسىنىڭ 1848-يىلى «يېڭى رېين» گېزىتىدە ئېلان قىلىنغان ماقالىلىرىنىڭ توپلىمىنى نەشر قىلدى، ئۇ ماقالىلار توپلىمىنىڭ ئىزاھاتىدا: بۇرژۇئا مەتبۇئاتلىرى «يېڭى رېين» گېزىتىنى "دېموكراتىيىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشنىڭ بىردىن-بىر ۋاستىسى سۈپىتىدە دىكتاتۇرىنى دەرھال يولغا قويۇش"نى تەلەپ قىلدى، دەپ ئەيىپلىگەن ئىدى («ماركسىنىڭ ئەدەبىي مىراسلىرى»، خەنزۇچە نەشرى، 3-توم، 53-بەت) دەيدۇ. چاكىنا بۇرژۇئازىيىچە نۇقتىنەزەر بويىچە قارىغاندا، دىكتاتۇرا بىلەن دېموكراتىيىدىن ئىبارەت بۇ ئىككى ئۇقۇم بىر بىرىنى چەتكە قاقىدۇ. بۇرژۇئازىلار سىنىپىي كۈرەش نەزەرىيىسىنى ئۇقمايدۇ، ئۇلار بۇرژۇئازىيىنىڭ سىياسى سەھنىدىكى تۈرلۈك ئۇششاق گۇرۇھلىرى ئوتتۇرىسىدىكى ئورۇنسىز تالاش-تارتىشلارنى تولا كۆرۈپ ئادەتلىنىپ قالغانلىقتىن، دىكتاتۇرا دېگەن بارلىق ئەركىنلىكنى ۋە بارلىق دېموكراتىيىنى يوق قىلىش دېگەنلىك، ئۆز مەيلىچە زورلۇق-زومبۇلۇق قىلىش دېگەنلىك، دىكتاتۇرا يۈرگۈزگۈچى شەخسنىڭ مەنپەئەتىنى كۆزلەپ ھوقۇقتىن كەلسە-كەلمەس پايدىلىنىش دېگەنلىك، دەپ قارايدۇ. ماھىيەتتە، بىزدىكى مارتىنوۋ مۇشۇنداق چاكىنا بۇرژۇئازىيىچە نۇقتىنەزەرنى ئىپادىلىدى، ئۇ يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتىدە ئېلىپ بارغان "يېڭى جازا يۈرۈشى"نىڭ خاتىمىسىدە: «ئالغا» گېزىتى بىلەن «پۇرولېتارلار»

گېزىتىنىڭ دىكتاتۇرا دىگەن شوئارغا خۇشتار بولۇپ قىلىشىغا لېنىن-نىڭ "بەخت لەززىتىنى بەكمۇ تېتىغۇسى كېلىپ كەتكەن"لىگى سەۋەپ بولغان، دەيدۇ («ئۇچقۇن» گېزىتى 103 ـ سان، 3 ـ بەت، 2 ـ ئىستون). مارتىنوۋقا سىنىپىي دىكتاتۇرا ئۇقۇمى بىلەن شەخسى دىكتاتۇرىنىڭ پەرقىنى ۋە دېموكراتىك دىكتاتۇرىنىڭ ۋەزىپىسى بىلەن سوتسىيالىستىك دىكتاتۇرىنىڭ ۋەزىپىسى ئوتتۇرىسىدىكى پەرقىنى چۈشەندۈرۈپ قويۇش ئۈچۈن «يېڭى رېين» گېزىتىنىڭ نۇقتىنەزىرى ئۈستىدە توختىلىپ ئوتۇش پايدىسىز بولماس.

«يېڭى رېين» گېزىتى 1848 ـ يىل 9 ـ ئاينىڭ 14 ـ كۈنى مۇنداق دەپ يازغان ئىدى: "ئىنقىلاپتىن كېيىن ھەرقانداق ۋاقىتلىق دولەت ئاپپاراتى دىكتاتۇرىغا، يەنە كېلىپ كۈچلۈك دىكتاتۇرىغا مۇھتاج بولىدۇ. بىز كامپخاۋسېننىڭ ‹1848 ـ يىل 3 ـ ئاينىڭ 18 ـ كۈنىدىن كېيىنكى كابىنىتىنىڭ باشلىغى› دىكتاتۇرا يۈرگۈزمىگەنلىگىنى، كونا تۈزۈمنىڭ قالدۇقلىرىنى دەرھال بىتچىت قىلمىغانلىغىنى ۋە تازىلىمىغانلىغىنى باشتىلا ئەيىپلىگەن ئىدۇق. كامپخاۋسېن ئەپەندى ئاساسىي قانۇن چىقىرىش خام خىيالىغا غەرق بولۇپ يۈرگەن چېغىدا، ئاغدۇرۇلغان پارتىيە ‹يەنى ئەكسىيەتچىل پارتىيە› بىيۇروكرات ئاپپاراتلاردا ۋە ئارمىيە ئىچىدە ئۆزىنىڭ سېپىنى مۇستەھكەملىۋالدى، ھەتتا تەپ تارتماي تەرەپ ـ تەرەپتە ئاشكارا كۈرەشلەرنى قىلدى."[257]

بۇ سوزلەر «يېڭى رېين» گېزىتىنىڭ بىرنەچچە ئۈزۈن ماقالىسىدىكى كامپخاۋسېن كابىنىتى توغرىسىدىكى تەپسىلى بايانلارنى بىرنەچچە نۇقتىغا يىغىنچاقلىغان، دەپ مېرىڭ ناھايىتى توغرا ئېيتىدۇ. ماركسنىڭ بۇ سوزلىرى بىزگە زادى نىمىلەرنى ئۇقتۇرىدۇ؟ ئۇ بىزگە ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتنىڭ دىكتاتۇرا يۈرگۈزۈشى زورۇرلۇگىنى (دىكتاتۇرا دىگەن شوئاردىن قاچىدىغان «ئۇچقۇن» گېزىتى ھەرقانچە قىلغان بىلەنمۇ بۇنى چۈشىنەلمەيدۇ) ئۇقتۇرىدۇ؛ ئۇ بىزگە بۇ دىكتا-

تۈرىنىڭ ۋەزىپىسى كونا تۈزۈمنىڭ قالدۇقلىرىنى يوقىتىش ئىكەنلىگىنى (خۇددى بىز يۇقۇرىدا كورسىتىپ ئوتكىنىمىزدەك، بۇ دەل روسىيە سوتسيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 3-قۇرۇلتىيىنىڭ ئەكسىلئىنقىلاپقا قارشى كۈرەش قىلىش توغرىسىدىكى قارارىدا ئوچۇق كورسىتىلگەن، ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ قارارىدا بولسا بۇنىڭغا ئېتىۋارسىز قارالغان) ئۇقتۇرىدۇ. ئاخىردا، ئۈچىنچىدىن، بۇ سوزلەردىن بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرى ئىنقىلاپ ۋە ئاشكارا ئىچكى ئۇرۇش مەزگىلىدە "ئاساسىي قانۇن چىقىرىش خام خىيالى"غا بېرىلىپ كەتكەنلىگى ئۈچۈن ماركسنىڭ ئۇلارنى قاتتىق سوككەنلىگىنى كورۇۋالغىلى بولىدۇ. بۇ سوزلەرنىڭ مەنىسىنى «يېڭى رېين» گېزىتىنىڭ 1848-يىل 6-ئاينىڭ 6-كۈنىدىكى ماقالىسىدىن ئالاھىدە روشەن كورۇۋالغىلى بولىدۇ. ماركس مۇنداق دەپ يازىدۇ: "ئاساسىي قانۇن تۈزگۈچى مىللى پارلامېنت ئالدى بىلەن ئىنقىلاۋىي ئاكتىپچانلىققا ئىگە ئاكتىپ پارلامېنت بولۇشى لازىم. فرانكفۇرت پارلامېنتى بولسا، باشلانغۇچ مەكتەپ ئوقۇغۇچىلىرىنىڭ تاپشۇرۇق ئىشلىگىنىدەك، پارلامېنت تۈزۈمى بىلەنلا ئاۋارە بولۇپ، ھوكۇمەتنىڭ ھەركىتىنى ئوز مەيلىگە قويۇپ بېرىۋاتىدۇ. بۇ ئىلمىي يىغىن تولۇق مۇھاكىمىدىن كېيىن ئەڭ ياخشى كۈنتەرتىپ ۋە ئەڭ ئوبدان ئاساسىي قانۇننى چىقىرالايدۇ دەپمۇ تۇرايلى. لېكىن، ئەگەر گېرمانىيىنىڭ ھەرقايسى ئىشتاتلىرىدىكى ھوكۇمەتلەر بۇ ۋاقىتتا نەيزىنى كۈنتەرتىپكە قويغان بولسا، بۇ ھالدا ئەڭ ياخشى كۈنتەرتىپ ۋە ئەڭ ئوبدان ئاساسىي قانۇننىڭ نىمە كېرىگى بار؟"[258]

دىكتاتۇرا دىگەن شوئارنىڭ مەنىسى ئەنە شۇ. "ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشىنى چاقىرىشنى قارار قىلىش"نى ئۇزۇل-كېسىل غەلىبە دەپ ئاتايدىغان ياكى ئۇزۇل-كېسىل ئىنقىلاۋىي ئوكتىچى پارتىيە بولۇپ قېلىۋېرىش"قا چاقىرىدىغان قارارغا ماركسنىڭ قانداق

قارايدىغانلىقىنى بۇنىڭدىن كورۇۋالغىلى بولىدۇ.

ھەرقايسى مەملىكەت خەلقىنىڭ ھاياتىدىكى چوڭ مەسىلىلەرنى پەقەت كۈچ بىلەنلا ھەل قىلغىلى بولىدۇ. بارلىق ئەكسىيەتچىل سىنىپلار ئادەتتە ئالدى بىلەن ئوزى زورلۇق ئىشلىتىدۇ، ئىچكى ئۇرۇش قوزغايدۇ، "نەيزىنى كۈنتەرتىپكە قويىدۇ"، روسسىيە مۇستەبىت ھوكۇمىتى مۇشۇنداق قىلغان، بەلكى 1 ـ ئاينىڭ 9 ـ كۈنىدىن باشلاپ پۈتۈن مەملىكەتنىڭ ھەممە جايلىرىدا ئىزچىل تۈردە ۋە جاھىللىق بىلەن مۇشۇنداق قىلىپ كېلىۋاتىدۇ. ئەھۋال مۇشۇنداق ئىكەن، نەيزە راستلا سىياسى كۈنتەرتىپتە بىرىنچى ئورۇنغا قويۇلغان ئىكەن، قوزغىلاڭ زورۇر ۋە قىلچە كېچىكتۈرۈپ بولمايدىغان ئىش بولۇپ قالغان ئىكەن، بۇ ھالدا، ئاساسي قانۇن چىقىرىش خام خىيالدا بولۇش ۋە باشلانغۇچ مەكتەپ ئوقۇغۇچىلىرىنىڭ تاپشۇرۇق ئىشلىگىنىدەك، پارلامېنت تۈزۈمى بىلەنلا ئاۋارە بولۇش پەقەت بۇرژۇئازىيىنىڭ ئىنقىلاپقا ساتقىنلىق قىلىشىنى نىقاپلاش، بۇرژۇئازىيىنىڭ ئىنقىلاپتىن "چېكىنىپ چىقىپ كېتىشى"نى نىقاپلاش رولىنىلا ئوينايدۇ. بۇنداق چاغدا، ھەقىقى ئىنقىلاۋىي سىنىپ دەل شۇ دىكتاتۇرا شوئارىنى ئوتتۇرىغا قويۇشى كېرەك.

بۇ دىكتاتۇرىنىڭ ۋەزىپىسى توغرىسىدىكى مەسىلىدە ماركس «يېڭى رېين» گېزىتىدە يەنە مۇنداق دەپ يازىدۇ: "مىللى پارلامېنت ھەرقايسى ئىشتاتلاردىكى چىرىك ھوكۇمەتنىڭ ئەكسىيەتچىل ئۇرۇنۇشلىرىغا دىكتاتۇرا يولى بىلەن قارشى تۇرۇشى كېرەك ئىدى، مۇشۇنداق قىلغاندىلا ئۇ خەلقنىڭ جامائەت پىكرىدە قۇدرەتلىك كۈچكە ئىگە بولالايتتىكى، بۇنداق كۈچ ئالدىدا بارلىق نەيزىلەر......بىتچىت بولاتتى......بۇ پارلامېنت گېرمانىيە خەلقىنى يېتەكلەش ياكى گېرمانىيە خەلقىنىڭ يېتەكچىلىگىنى قوبۇل قىلىش ئورنىغا بىر تاغار قۇرۇق گەپ بىلەن خەلقنى بەزدۇرمەكتە".[259] ماركسنىڭ پىكرىچە، مىللى

پارلامېنت "خەلق مۇستەبىتلىكى پىرىنسىپى بىلەن توقۇنۇشىدىغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى گېرمانىيىنىڭ ھازىرقى تۈزۈمىدىن تۈگىتىشى"، ئاندىن كېيىن "پارلامېنتىنىڭ ئىنقىلاۋىي ئاساسىنى مۇستەھكەملىشى، ئىنقىلاپ ئارقىلىق ئورنىتىلغان خەلق مۇستەبىتلىكىنى ھەرقانداق دەخلى-تەرۇزدىن ساقلىشى"[260] كېرەك ئىدى.

دېمەك، ماركس 1848-يىلى ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت ياكى ئىنقىلاۋىي دىكتاتۇرا ئالدىغا قويغان ۋەزىپە، مەزمۇنىدىن ئېيتقاندا، ھەممىدىن ئاۋال، **دېموكراتىك** ئىنقىلاپنى يولغا قويۇش: ئەكسىلئىنقىلاۋىي كۈچلەرگە تاقابىل تۇرۇش، ئەمەلىيەتتە، خەلق مۇستەبىتلىكى بىلەن توقۇنۇشىدىغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى تۈگىتىش ئىدى. بۇ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتۇرىنىڭ دەل ئۆزى.

سوز-مىزنى يەنە داۋاملاشتۇرايلى: ماركسنىڭ پىكرىچە، شۇ ۋاقىتلاردا قايسى سىنىپلار بۇ ۋەزىپىنى (خەلق مۇستەبىتلىكى پىرىنسىپىنى ھەقىقى تۇردە ئاخىرغىچە ئىزچىللاشتۇرۇش ھەمدە ئەكسىلئىنقىلاپنىڭ ھۇجۇملىرىنى چېكىندۇرۇشنى) ئورۇنلىيالايتتى ۋە ئورۇنلىشى لازىم ئىدى؟ ماركسنىڭ سوزى "خەلق" ئۈستىدە بارىدۇ. لېكىن بىزگە مەلۇمكى، ماركس "خەلق" بىردەك بولىدۇ، خەلق ئىچىدە سىنىپي كۈرەش بولمايدۇ، دەپ قارايدىغان ئۇششاق بۇرژۇئاچە خام خىياللارغا ئەزەلدىن شەپقەتسىز قارشى تۇرۇپ كەلدى. ماركس "خەلق" دىگەن سوزنى قوللانغاندا ھەرقايسى سىنىپلار ئوتتۇرىسىدىكى پەرقنى يوققا چىقارمايدۇ، بەلكى ئىنقىلاپنى ئاخىرغىچە ئېلىپ بارالايدىغان ئېنىق تەركىپلەرنى بىر گەۋدە قىلىپ بىرلەشتۇرىدۇ.

بېرلىن پۇرولېتارىياتىنىڭ 3-ئاينىڭ 18-كۇنىدىكى غەلىبىسىدىن[261] كېيىن، — دەپ يازىدۇ «يېڭى رېين» گېزىتى، — ئىنقىلاپنىڭ نەتىجىسى ئىككى خىل بولۇپ چىقتى: "بىرى، خەلق قورالغا ئېرىشتى، تەشكىللاتلارغا ئۇيۇشۇش ھوقۇقىنى قولغا كەلتۇردى، ئەمەلىيەتتە

خەلق مۇستەبىتلىگى قولغا كەلدى؛ يەنە بىرى، پادىشالىق ھاكىمىيەت تۈزۈمى ساقلاپ قېلىنىدى، كامپخاۋسېن-ھانسېمان كابېنىتى يەنى چوڭ بۇرژۇئازىيىگە ۋەكىللىك قىلىدىغان ھوكۇمەت قۇرۇلدى. شۇنداق قىلىپ، ئىنقىلاپتا سوزسىز قارىمۇ-قارشى يول ئالىدىغان ئىككى خىل نەتىجە بارلىققا كەلدى. خەلق غەلىبە قازاندى؛ ئۇلار شۈبھىسىز، دېموكراتىك خاراكتېر ئالغان ئەركىنلىككە ئېرىشتى، لېكىن بىۋاستە ھوكۇمرانلىق قىلىش ھوقۇقى ئۇلارنىڭ قولىغا ئوتمەستىن، چوڭ بۇرژۇئازىيىنىڭ چاڭگىلىغا چۈشۈپ كەتتى. قىسقىسى، ئىنقىلاپ ئاخىر-غىچە ئېلىپ بېرىلمىدى. خەلق كابېنىت تەشكىل قىلىشنى چوڭ بۇرژۇ-ئازىيە ۋەكىللىرى ئىختىيارىغا قويۇۋەتتى، ئەمما چوڭ بۇرژۇئازىيىنىڭ بۇ ۋەكىللىرى كونا پرۇسسىيىنىڭ ئاقسوڭەكلىرىگە ۋە بيۇروكراتلىرىغا ئىتتىپاق تۈزۈش تەكلىۋىنى بېرىپ، ئۇزلىرىنىڭ غەرەزلىرىنى شۇ زامات ئىپادىلىدى. كابېنىتتا ئارنىم، كانىتس ۋە شۋېرىنلار كىردى.

دەسلەپتىلا ئىنقىلاپقا قارشى تۇرغان چوڭ بۇرژۇئازىيە خەلقتىن قورققانلىقى يەنى ئىشچىلار ۋە دېموكراتىيىچى بۇرژۇئازىيىدىن قورققانلىقى ئۇچۇن، ئەكسىيەتچىلەر بىلەن ھۇجۇم-مۇداپىئە ئىتتىپاقى تۈزدى" (تەكىتلەش بەلگىسىنى بىز قويدۇق)[262].

دېمەك، ئىنقىلاپنىڭ ئۇزۇل-كېسىل غەلىبىسى ئۇچۇن ئېتىقاندا، "ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭەشى چاقىرىشنى قارار قىلىش"لا ئەمەس، بەلكى ئۇنى ھەقىقى چاقىرىشنىڭ ئوزىمۇ كۇپايە قىلمايدۇ! ھەتتا قورال-لىق كۇرەشتە قىسمەن غەلىبە قازانغان (بېرلىن ئىشچىلىرىنىڭ 1848-يىل 3-ئاينىڭ 18-كۈنى ئارمىيە ئۈستىدىن قىلغان غەلىبىسى)دىن كېيىنمۇ، ئىنقىلاپ تېخى "ئورۇنلانمىغان" ۋە "ئاخىرغىچە ئېلىپ بېرىلمىغان" بولۇپ ھىساپلىنىشى مۇمكىن. ئىنقىلاپنىڭ ئاخىرغىچە

ئېلىپ بېرىلىش-بېرىلماسلىقى زادى نېمىگە باغلىق؟ بۇ — بىۋاستە ھوكۇمرانلىق قىلىش ھوقۇقىنىڭ زادى كىمنىڭ قولىدا بولۇشىغا، يەنى پېترۇنكېۋىچ بىلەن رودىچېۋ قاتارلىقلارنىڭ يەنى كامپىخاۋسېن بىلەن ھانسېمان قاتارلىقلارنىڭ قولىدا ياكى **خەلقنىڭ** يەنى ئىشچىلار بىلەن دېموكراتىيىچى بۇرژۇئازىيىنىڭ قولىدا بولۇشىغا باغلىق. ئالدىنقى ئەھۋالدا بۇرژۇئازىيە ھاكىمىيەتكە ئىگە بولىدۇ، پرولېتارىيات بولسا "تەنقىت ئەركىنلىكى"گە يەنى "ئۆزۈل-كېسىل ئىنقىلاۋىي ئوكتىچى پارتىيە بولۇپ قېلىۋېرىش" ئەركىنلىكىگە ئىگە بولىدۇ. ئىنقىلاپ غەلىبە قىلىش بىلەنلا، بۇرژۇئازىيە دەرھال ئەكسىيەتچى كۈچلەر بىلەن ئىتتىپاق تۈزىدۇ (مەسىلەن، پېتېربۇرگ ئىشچىلىرى ئارمىيە بىلەن قىلغان كوچا جەڭلىرىدە پەقەت قىسمەن غەلىبە قازانسا ۋە ھوكۇمەت قۇرۇشنى پېترۇنكېۋىچ ئەپەندىلەرگە تاپشۇرسا، ئۇ ھالدا بۇنداق ئەھۋالنىڭ روسىيىدىمۇ يۈز بېرىشى تۇرغان گەپ). كېيىنكى ئەھۋالدا بولسا، ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتۇرىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش يەنى ئىنقىلاپنى تولۇق غەلىبىگە ئېرىشتۈرۈش ئىمكانىيىتى بولىدۇ.

ماركس ئىشچىلار بىلەن بىرگە قوشۇپ ۋە چوڭ بۇرژۇئازىيىگە قارشى قويۇپ خەلق دەپ ئاتىغان "دېموكراتىيىچى بۇرژۇئازىيە" (demokratische Bürgerschaft) زادى نېمىنى كۆرسىتىدۇ؟ — ئەمدى قالغان گەپ مۇشۇ مەسىلىنى ئېنىقراق يېشىش بولۇپ قالدى.

بۇ مەسىلىگە «يېڭى رېين» گېزىتىنىڭ 1848-يىل 7-ئاينىڭ 29-كۈنىدىكى سانىغا بېسىلغان بىر ماقالىنىڭ مۇنۇ بىر ئابزاسىدا ئوچۇق جاۋاپ بېرىلىدۇ: "......1848-يىلىدىكى گېرمانىيە ئىنقىلاۋى 1789-يىلىدىكى فرانسىيە ئىنقىلاۋىغا قىلىنغان مەسخىرىدىن باشقا نەرسە ئەمەس.

1789-يىل 8-ئاينىڭ 4-كۈنى، باستىي تۈرمىسى ئېلىنىپ 3 ھەپتىدىن كېيىن، فرانسىيە خەلقى بىر كۈن ئىچىدىلا بارلىق فېودال-

لىق مەجبۇرىيەتلەر ئۈستىدىن غەلىبە قىلغان ئىدى.

1848 ـ يىلى 7 ـ ئاينىڭ 11 ـ كۈنى، مارت كوچا ئىستىھكاملىرى جېڭىدىن 4 ئاي كېيىن، فېودالىلىق مەجبۇرىيەتلەر گېرمانىيە خەلقىنى يەڭدى. Teste Gierke cum Hansemanno①

1789 ـ يىلى فرانسىيە بۇرژۇئازىيىسى ئۆزىنىڭ ئىتتىپاقچىسى — دېھقانلارنى بىر مىنۇتمۇ تاشلاپ قويمىغان ئىدى. بۇرژۇئازىيە ئۆز ھوكۇمرانلىقىنىڭ ئاساسى يېزىلاردا فېودالىلىقنى يوقىتىش، يەرگە ئىگە (grundbesitzenden) ئەركىن دېھقانلار سىنىپىنى بارلىققا كەلتۈرۈش ئىكەنلىكىنى بىلەتتى.

1848 ـ يىلىدىكى گېرمانىيە بۇرژۇئازىيىسى ۋىجدانسىزلىق قىلىپ دېھقانلارغا، ئۆزىنىڭ تەبىي ئىتتىپاقچىلىرىغا ساتقىنلىق قىلدى، لېكىن دېھقانلار بۇرژۇئازىيە بىلەن زىچ باغلىنىشلىق ئىدى، دېھقانلار بولمىسا بۇرژۇئازىيىنىڭ ئاقسۆڭەكلەرگە قارشى تۇرۇشقا چامىسى يەتمەيتتى.

فېودالىلىق ھوقۇقنى ساقلاپ قېلىش، بۇ ھوقۇقلارنى (ساختىلىق

① "گۇۋاچىلار — گىركې ئەپەندى بىلەن ھانسېمان ئەپەندى." ھانسېمان — چوڭ بۇرژۇئازىيە پارتىيىسىنىڭ كابېنت ئەزاسى (روسىيىدىكى ترۇبېتسكوي ياكى رودىچېۋقا تەڭ كېلىدۇ). گىركې — ھانسېمان كابېنتىدىكى يېزا ئىگىلىك ۋەزىرى، ئۇ كورۇنۇشتە گويا "فېودالىلىق مەجبۇرىيەتلەرنى" "ھەقسىز" "بىكار قىلىدىغان"، ئەمەلىيەتتە بولسا، تايىنى يوق مەجبۇرىيەتلەرنىلا بىكار قىلىپ، چوڭراق مەجبۇرىيەتلەرنى ساقلاپ قالىدىغان ياكى ئۇلارنى سېتىۋېلىشنى تەلەپ قىلىدىغان بىر "دادىل" لايىھە تۈزگەن. گىركې ئەپەندى دېھقانلار بىلەن دوست بولۇشۇپ يۈرگەن روسىيىدىكى كابلۇكوۋ، مانۇئىلوۋ، گېرتسېنشتېين كەبى بۇرژۇئا لىبېرال ئەپەندىلەرگە بەكمۇ ئوخشايدۇ، ئۇلار "دېھقانلارنىڭ مۈلكىنى كېڭەيتىش"نى خالايدۇ، لېكىن پومېشچىكلارنى رەنجىتىشنى خالىمايدۇ.

بىلەن) سېتىۋېلىش نىقاۋى ئاستىدا تەستىقلاش، ــ مانا بۇ 1848 ـ يىلىدىكى گېرمانىيە ئىنقىلاۋىنىڭ نەتىجىسى. گۇلدۇرى بار، يامغۇرى يوق دېگەننىڭ نەق ئۆزى شۇ.“263

بۇ ناھايىتى ئىبرەتلىك سوز، ئۇ بىزگە 4 مۇھىم قائىدىنى ئۇقتۇرىدۇ: (1) ئورۇنلانمىغان گېرمانىيە ئىنقىلاۋىنىڭ ئورۇنلانغان فرانسىيە ئىنقىلاۋىدىن پەرقى شۇكى، گېرمانىيە بۇرژۇئازىيىسى ئومۇمەن دېموكراتىزىمغىلا ئەمەس، بەلكى بولۇپمۇ دېخانلارغا ۋاپاسىزلىق قىلدى. (2) دېموكراتىك ئىنقىلاپنى تولۇق ئەمەلگە ئاشۇرۇشىنىڭ ئاساسى ئەركىن دېخانلار سىنىپىنى ۋۇجۇتقا كەلتۈرۈشتىن ئىبارەت. (3) بۇنداق سىنىپنى ۋۇجۇتقا كەلتۈرۈش دېگەنلىك فېودالىلىق مەجبۇرىيەتلەرنى بىكار قىلىش، فېودالىلىق تۈزۈمنى يوقىتىش دېگەنلىك، لېكىن بۇ ھەرگىز سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپ ئەمەس. (4) دېخانلار بۇرژۇئازىيە (دېموكراتىيىچى بۇرژۇئازىيە)نىڭ ”ئەڭ تەبىي“ ئىتتىپاقچىسى، بۇنداق ئىتتىپاقچى بولمىسا، بۇرژۇئازىيىنىڭ ئەكسىيەتچى كۈچلەرگە قارشى تۇرۇشقا ”چامىسى كەلمەيدۇ“.

كونكرېت مىللى ئالاھىدىلىكلەرگە يارىشا مۇۋاپىق ئۆزگەرتىش كىرگۈزۈپ قويۇلسىلا، فېودالىلىق يانچىلىق دەپ ئۆزگەرتىلسىلا، بۇ قائىدىلەر 1905 ـ يىلىدىكى روسىيىگە تامامەن ئۇيغۇن كېلىدۇ. شۈبھىسىزكى، بىز ماركس شەرھىلىگەن گېرمانىيە تەجرىبىلىرىدىن ساۋاق ئالغان چېغىمىزدا، ئىنقىلاپنىڭ ئۈزۈل ـ كېسىل غەلىبە قازىنىشىغا كاپالەتلىك قىلىدىغان بىردىن ـ بىر شوئار ــ پرولېتارىيات بىلەن دېخانلارنىڭ ئىنقىلاۋى دېموكراتىك دىكتاتورىسى دېگەن خۇلاسىگە كېلىمىز. شۈبھىسىزكى، ماركس 1848 ـ يىلى، قارشىلىق كورسەتكەن ئەكسىيەتچىل كۈچلەرگە ۋە ساتقىن بۇرژۇئازىيىگە قارشى قويغان ”خەلق“نىڭ ئاساسى تەركىۋي قىسمى ــ پرولېتارىيات بىلەن دېخانلار. شۈبھىسىزكى، بىزنىڭ روسىيىدە، لىبېرال بۇرژۇئازىيە بىلەن ئازاتچى ئەپەندىلەرمۇ

دېخانلارغا ساتقىنلىق قىلىۋاتىدۇ ھەمدە داۋاملىق ساتقىنلىق قىلىدۇ، يەنى ئۇلار ساختا ئىسلاھاتلار ئارقىلىق ئىشنى ئەپلەپ-سەپلەپ ئۆتكۈزۈۋېتىدۇ، پومېششىكلار بىلەن دېخانلار ھەل قىلغۇچ كۈرەش قىلىدىغان چاغدا پومېششىكلار تەرەپكە ئۆتۈپ كېتىدۇ. بۇ كۈرەشتە پەقەت پۇرولېتارىياتلا دېخانلارنى تەل-تۆكۈس قوللايدۇ. ئاخىردا، شۇنىسىمۇ شۇبھىسىزكى، بىزنىڭ روسىيىدىمۇ دېخانلار كۈرىشىنىڭ مۇۋەپپەقىيەت قازىنىشى (يەنى ھەمنىۋا يەرنىڭ دېخانلارنىڭ ئىگىدار-لىغىغا ئۆتۈشى) تولۇق دېموكراتىك ئىنقىلاپتىن دېرەك بېرىدۇ، شۇنداقلا ئاخىرغىچە ئېلىپ بېرىلىدىغان ئىنقىلاپنىڭ ئىجتىمائىي تۈۋرۈكى ھېساپلىنىدۇ، ئەمما ئۇ ھەرگىز سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپ ھېساپلانمايدۇ، شۇنداقلا ھەرگىز ئۇششاق بۇرژۇئا مۇتەپەككۇرلىرى يەنى سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار ئېيتىپ يۈرگەن "ئىجتىمائىيلاشتۇرۇش" ھېساپلانمايدۇ. دېخانلار قوزغىلىڭىنىڭ مۇۋەپپەقىيەت قازىنىشى، دېموكراتىك ئىنقىلاپنىڭ غەلىبە قىلىشى پەقەت دېموكراتىك جۇمھۇرىيەت زېمىنىدا سوتسىيالىزىم يولىدىكى ھەقىقى ۋە قەتئىي كۈرەش ئۈچۈن يول ئېچىپ بېرىدۇ. دېخانلار — يەر ئىگىلىگۈچى سىنىپ، بۇرژۇئازىيە دېموكراتىيە يولىدىكى كۈرەشتە ھازىر ساتقىن-لىق، تۇراقسىزلىق رولىنى ئويناۋاتقىنىدەك ئۇلارمۇ سوتسىيالىزىم يولىدىكى كۈرەشتە خۇددى شۇنداق رول ئوينايدۇ. بۇنى ئۇنتۇش سوتسىيالىزىمنى ئۇنتۇغانلىق بولىدۇ، پۇرولېتارىياتنىڭ ھەقىقى مەنپە-ئەتى ۋە ۋەزىپىسى مەسىلىسىدە ئۆزىنىمۇ، ئۆزگىنىمۇ ئالدىغانلىق بولىدۇ.

ماركسنىڭ 1848-يىلىدىكى نۇقتىنەزىرىنى تەپسىلى چۈشەندۈ-رۈش ئۈچۈن، شۇ چاغدىكى گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى (ياكى شۇ چاغدىكى تىل بىلەن ئېيتقاندا پۇرولېتارىياتنىڭ كوممۇنىستىك پارتىيىسى) بىلەن ھازىرقى روسىيە سوتسىيال دېموك-

راتلار پارتىيىسىنىڭ بىر ماھىيەتلىك پەرقىنى كورسىتىپ ئۆتۈش
كېرەك. مېرىڭنىڭ سوزىگە قۇلاق سالايلى:
‏"«يېڭى رېين» گېزىتى دېموكراتىيىچىلەرنىڭ ئورگان گېزىتى
سۈپىتىدە سىياسى سەھنىگە چىقتى. ئۇنىڭ بارلىق ماقالىلىرىغا سىڭ-
دۈرۈلگەن ئاساسىي پىكىرنى كورمەي بولمايدۇ. بىراق ئۇنىڭ
بىۋاستە نىشانىنى پۈرولېتارىياتنىڭ مەنپەئەتىنى قوغداپ، بۇرژۇئازى-
يىنىڭ مەنپەئەتىگە قارشى تۇرۇش دىگەنىدىن كورە، بۇرژۇئا ئىنقى-
لاۋىنىڭ مەنپەئەتىنى قوغداپ، مۇستەبىتلىككە ۋە فېوداللىق تۈزۈمگە
قارشى تۇرۇش دىگەن تۇزۇك. بۇ گېزىت بىلەن بىرلىكتە ھەپتىدە
2 سان چىقىدىغان، مول ۋە شاپپېرلار تەھرىرلىك قىلغان مەخسۇس
كيۇلىن ئىشچىلار بىرلەشمىسىنىڭ ئورگان گېزىتى[264] بارلىغىنى
ئۇنتۇماسلىق كېرەك بولسىمۇ، بۇ گېزىتنىڭ ئىستونلىرىدا ئىنقىلاپ
مەزگىلىدىكى ئىشچىلار ھەركىتى مەسىلىسى مەخسۇس مۇھاكىمە قى-
لىنغان ماتىرىياللار بەكمۇ ئاز ئۇچرايدۇ. قانداق بولۇشىدىن قەتئىي
نەزەر، شۇ چاغدىكى گېرمانىيە ئىشچىلار ھەركىتىدىكى ئەڭ قابىلىيەت-
لىك پائالىيەتچى ستېفان بورن پارىژ ۋە برىيۇسسېلدا ماركس بىلەن
ئېنگېلستىن ئۇگەنگەن، ئۇنىڭ ئۇستىگە 1848-يىلى تېخى ئۇلارنىڭ
گېزىتى ئۈچۈن بېرلىندىن خەۋەر يېزىپ تۇرغان بولسىمۇ «يېڭى
رېين» گېزىتىنىڭ شۇ چاغدىكى گېرمانىيە ئىشچىلار ھەركىتىگە ئانچە
ئەھمىيەت بەرمىگەنلىگى ھازىرقى كىتاپخانلارغا ئالاھىدە كورۇنىدۇ.
بورن ئوزى يازغان «ئەسلىمىلەر»دە، ماركس بىلەن ئېنگېلس
مېنىڭ ئىشچىلار ئىچىدە ئېلىپ بارغان تەرغىبات خىزمىتىمنى
قوللىمايدىغانلىغىنى بىلدۈرىدىغان بىرەر ئېغىز سوز قىلىپ باقمىغان،
دەپ يازىدۇ. بىراق، ئېنگېلسىنىڭ كېيىنكى باياناتلىرىدىن قارىغاندا،
ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ ھېچ بولمىغاندا بۇنداق تەرغىبات خىزمە-
تىنىڭ ئۇسۇلىدىن نارازى ئىكەنلىگىنى تەسەۋۋۇر قىلىش مۇمكىن،

ئۇلارنىڭ نارازى بولۇشىدا ئاساس بار ئىدى، چۈنكى بورن پرولې-تارىياتنىڭ گېرمانىيىنىڭ كوپچىلىك رايونلىرىدا پۈتۈنلەي راۋاج تاپمىغان سىنىپىي ئېڭىغا ئۇرغۇن جەھەتلەردىن يول قويۇشقا، «كوممۇنىستىك پارتىيە خىتاپنامىسى»نىڭ نۇقتىنەزەرلىرى بويىچە ھېچقانداق رەددىيىگە بەرداشلىق بېرەلمەيدىغان يول قويۇشلارغا مەجبۇر بولغان ئىدى. ئۇلارنىڭ نارازى بولۇشى ھەم ئاساسسىز ئىدى، چۈنكى بورن ھەر ھالدا ئۆزى رەھبەرلىك قىلغان تەرغىبات خىزمىتىنى خېلى يۇقۇرى سەۋىيىدە ئېلىپ بارغان ئىدى......شۇبھە-سىزكى، ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ قارىشىچە، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەڭ مۇھىم مەنپەئەتى ھەممىدىن ئاۋال بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىنى ئىمكانى-يەتنىڭ بېرىچە ئالغا سىلجىتىش ئىدى، بۇ تارىخىي جەھەتتىن قارىغاندىمۇ، سىياسى جەھەتتىن قارىغاندىمۇ توغرا......شۇنداق بولسىمۇ، ئىشچىلار ھەركىتى ئەقەللىسى ئەڭ تالانتلىق مۇتەپەك-كۇرلارنىڭ ئىدىيىسىنى تۇزىتەلەيدىغانلىقىنى قالتىس ئىسپاتلاپ بېرىدىغان مۇنداق بىر پاكىت بار: ئۇلار 1849-يىل 4-ئايدا مەخسۇس ئىشچىلار تەشكىلاتى قۇرۇشنى تەشەببۇس قىلدى ھەمدە بولۇپمۇ ئېلبا دەرياسىنىڭ شەرقىدىكى (شەرقىي پرۇسسىيىدىكى) پرولېتارىيات چاقىرماقچى بولغان ئىشچىلار قۇرۇلتىيىغا قاتنىشىشنى قارار قىلدى."

دېمەك، پەقەت 1849-يىل 4-ئايدا، ئىنقىلاۋىي گېزىت چىقىرىل-غىنىغا بىر يىلدەك بولغاندىن كېيىن («يېڭى رېين» گېزىتى 1848-يىل 6-ئاينىڭ 1-كۈنىدىن باشلاپ چىقىرىلغان)، ماركس بىلەن ئېنگېلس ئاندىن مەخسۇس ئىشچىلار تەشكىلاتى قۇرۇشنى تەشەببۇس قىلغان! بۇنىڭدىن ئىلگىرى بولسا، ئۇلار مۇستەقىل ئىشچىلار پارتىيىسى بىلەن تەشكىلىي جەھەتتە قىلچە ئالاقىسى بولمىغان "دېموكراتىيىچى-لەرنىڭ ئورگان گېزىتى"نىلا چىقارغان! بۇ پاكىت، بىزنىڭ ھازىرقى

نۇقتىسىنەزىرىمىزدىن قارىغانىدا كىشىنى چوچۇتىدىغان ۋە تەسەۋۋۇر قىلىپ بولمايدىغان بۇ پاكىت بىزگە شۇ چاغلاردىكى گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى بىلەن ھازىرقى روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى ئارىسىدىكى پەرقنىڭ نەقەدەر چوڭلۇغىنى ئوچۇق كورستىپ بېرىدۇ. بۇ پاكىت بىزگە گېرمانىيىنىڭ دېموكراتىك ئىنقىلاۋىدا ھەركەتنىڭ پرولېتارىياتلىق ئالامەتلىرىنىڭ ۋە پرولېتارىيات ئېقىمىنىڭ قانچىلىك ئاز كورۇلگەنلىگىنى كورستىپ بېرىدۇ (چۈنكى 1848 ـ يىلىدا گېرمانىيە تېخى قالاق ئىدى، ئىقتىسادىي جەھەتتە قالاق ئىدى، سىياسى جەھەتتىمۇ قالاق ئىدى ـــ دولەت بىرلىكىگە كەلمىگەن ئىدى). ماركسىنىڭ شۇ ۋاقىتتا ۋە ئۇنىڭدىن سەل كېيىنلا مۇستەقىل ھالدا پرولېتارىيات پارتىيىسىنى تەشكىللەش كېرەكلىگى توغرىسىدىكى باياناتلىرىنى باھالاشتا بۇنى ئۇنتۇماسلىق لازىم. ماركسىنىڭ پەقەت دېموكراتىك ئىنقىلاپنىڭ تەجرىبىلىرىگە ئاساسەن بىر يىل دىگۇدەك ۋاقىتنى سەرپ قىلىپ ئاندىن ئەمەلدە بۇ خۇلاسىنى چىقارغانلىغىدىن گېرمانىيىنىڭ شۇ چاغدىكى ئومۇمى كەيپىياتىدا مىشچانلىق، ئۇششاق بۇرژۇئازلىق ھوكۇم سۇرگەنلىگىنى تولۇق كورۇۋالغىلى بولىدۇ. بىز ئۈچۈن ئېيتقاندا، بۇ خۇلاسە ئاللىقاچان خەلقارا سوتسىيال دېموكراتىك ھەركەتنىڭ يېرىم ئەسىر جەريانىدىكى تەجرىبىلىرىدىن ئېلىنغان مۇستەھكەم نەتىجە بولۇپ، بىز مۇشۇ نەتىجىگە ئاساسەن روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنى تەشكىللەشكە **كىرىشكەن** ئىدۇق. مەسىلەن، بىزدە پرولېتارىياتنىڭ ئىنقىلاۋىي گېزىتىنىڭ پرولېتارىياتنىڭ سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىن تاشقىرىدا تۇرۇشىدىن، بۇنداق گېزىتنىڭ بىر مىنۇت بولسىمۇ "دېموكراتىيىچىلەرنىڭ ئورگان گېزىتى" سۈپىتىدە مەيدانغا چىقىشىدىن سوز ئېچىش ئەسلا مۇمكىن ئەمەس.

لېكىن، ماركس بىلەن ستېفان بورن ئوتتۇرىسىدا ئەمەلىيا بىلد-
نىشكە باشلىغان قارىمۇ-قارشىلىق بىزدە كوپ دەرىجىدە پىشقان
شەكىل بىلەن مەۋجۇت بولۇپ تۇرماقتا، يەنە كېلىپ روسىيە ئىنقى-
لاۋىنىڭ ئۇلۇغ دېموكراتىك ئېقىمىدىكى پۇرولېتارىياتلىق ئېقىم
كۇچەيگەنسېرى، بۇنداق قارىمۇ-قارشىلىق ئوتكۇرلىشىپ بارىدۇ.
مېرىڭ ماركس بىلەن ئېنگېلس ستېفان بورنىنىڭ تەرغىبات
خىزمىتىدىن نارازى بولغان بولۇشى مۇمكىن دېگىنىدە، سوزنى
بەك يۇمشاق، بەك مۇجمەل ئېيتقان. ئېنگېلسنىڭ 1885-يىلى
بورنغا باھا بېرىپ يازغان مۇنۇ سوزىگە قاراڭلار («كيۇلنىدىكى
كوممۇنىستلار ئەنزىسىنى ئاشكارىلاش»نىڭ 1885-يىلدىكى سيۇرىخ
نەشرىگە يېزىلغان سوز بېشىدىن ئېلىندى):

”كوممۇنىزىمچىلار ئىتتىپاقى“[47] ئەزالىرىنىڭ ھەممىلا يەردە
ئەڭ دېموكراتىك ھەركەتلەرنىڭ ئالدىنقى قاتاردا تۇرغانلىقى
ئىتتىپاقنىڭ ئىنقىلاۋىي پائالىيەتلەرنىڭ ئەڭ ياخشى مەكتىۋى ئىكەن-
لىكىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ. ”برېۇسسېل ۋە پارىژدا ئىتتىپاقنىڭ
ئەزاسى بولۇش سۇپىتى بىلەن پائال پائالىيەت ئېلىپ بارغان ھەرىپ
تىزغۇچى ئىشچى ستېفان بورن بېرلىندا ’ئىشچى قېرىنداشلار
ئۇيۇشمىسى‘ («Arbeiterverbrüderung»)نى قۇرغان، بۇ تەشكىلات
كەڭ تەرەققى قىلغان ھەمدە تاكى 1850-يىلىغىچە مەۋجۇت بولۇپ
تۇرغان ئىدى. بورن ئىقتىدارلىق ياش ئىدى، بىراق ئۇ سىياسى
پائالىيەتچى سۇپىتىدە ئوتتۇرىغا چىقىپ ھەركەتلىنىشكە بەك ئالدىراپ
كەتتى. ئۇ ھەتتا ھەر رەڭ-ھەر شەكىلدىكى بۇزۇق ئەبلەخلەر
(Krethi und Plethi)بىلەن ”ئاكا-ئۇكا“ بولۇپ، ئوز ئەتراپىغا بىر
توپ كىشىلەرنى توپلاشنىڭلا كويىدا بولدى. ئۇ تۇرلۇك. قارىمۇ-قارشى
تەلەپلەرنى بىرلىككە كەلتۇرەلەيدىغان، گادىرماشلىق ھالەتنى ئايدىڭ-
لاشتۇرالايدىغان كىشى ئەمەس ئىدى. شۇڭا ئۇنىڭ قېرىنداشلار

ئۇيۇشمىسى ئېلان قىلغان رەسمىي ھۆججەتلەر كۆپىنچە تازا گادىرماش بولۇپ، «كوممۇنىستىك پارتىيە خىتاپنامىسى»نىڭ نۇقتىنەزەرلىرىنى كاسىپلار ئۇيۇشمىلىرىنىڭ قىلىقلىرى ۋە ئارزۇلىرى بىلەن، لۇئى بىلان ۋە پرۇدونلارنىڭ نۇقتىنەزەرلىرىنىڭ قالدۇقلىرى بىلەن، چېگرا بېجى سىياسىتىنى قوغداشنى ھىمايە قىلىدىغان مەيدان ۋاھاكازالار بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋېتەتتى؛ قىسقىسى، بۇ ئادەملەر ھەممىلا ئادەمگە ياخشىچاق بولۇشنى ئويلايتتى (Allen alles sein). ئۇلار ئىش تاشلاشنى ئۇيۇشتۇرۇشقا، ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى ۋە ئىشلەپچىقىرىش كوپېراتىپلىرىنى ئۇيۇشتۇرۇشقا ئالاھىدە تىرىشىپ، بىرىنچى ئورۇندا تۇرىدىغان ۋەزىپە سىياسى غەلىبە ئارقىلىق ئالدى بىلەن بۇ نەرسىلەرنى بىردىن-بىر مۇستەھكەم، ئىشەنچلىك تۇردە ئەمەلگە ئاشۇرالايدىغان پائالىيەت مەيدانىنى قولغا كەلتۇرۇشتىن ئىبارەت ئىكەنلىكىنى ئۇنتۇپ قالغان ئىدى ‹تەكىتلەش بەلگىسىنى بىز قويدۇق›. شۇڭا ئەكسىيەتچىل كۈچلەرنىڭ غەلىبىسى بۇ قېرىنداشلار ئۇيۇشمىسىنىڭ كاتتىۋاشلىرىنى ئىنقىلاۋىي كۈرەشكە بىۋاستە قاتنىشىش لازىملىقىنى ھېس قىلىشقا مەجبۇر قىلغان چاغدا، ئۇلارنىڭ ئەتراپىغا توپلانغان قالاق ئاممىا تەبىئى ھالدا ئۇلاردىن چەتلىدى. بورن 1849-يىل 5-ئايدىكى درېسدېن قوزغىلىڭىغا[265] قاتناشتى ھەمدە تەلىيى ئوڭدىن كېلىپ ئامان قالدى. لېكىن، ئىشچى قېرىنداشلار ئۇيۇشمىسى بولسا پرولېتارىياتنىڭ ئۇلۇغ سىياسى ھەرىكىتىگە قارىتا قول قوشتۇرۇپ چەتتە قاراپ تۇرۇش پوزىتسىيىسىنى تۇتۇپ، يەككە-يېگانە بىر تەشكىلات بولۇپ قالدى-دە، ناھايىتى زور دەرىجىدە پەقەت قەغەز يۈزىدىلا مەۋجۇت بولۇپ تۇردى، ئۇنىڭ رولى كىچىكلەپ ئەڭ تۆۋەن چەككە يەتتى، شۇڭا، ئەكسىيەتچىلەر 1850-يىلغا كەلگەندىلا ئاندىن ئۇنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش لازىملىقىنى ھېس

قىلدى، ئۇنىڭ شوبىلىرى بولسا ئارىدىن كوپ يىل ئۆتكەندىن كېيىن ئاندىن ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى. ئەسلىدە بۇتتېرمىلچ (Buttermilch①) دەپ ئاتىلىشقا تېگىشلىك بولغان بورن ئاخىر سىياسى پائالىيەتچى بولۇپ چىقالمىدى، بەلكى شۋېيتسارىيىنىڭ كىچىككىنە بىر پروفېسسورى بولۇپ قالدى، ئۇ ماركس ئەسەرلىرىنى كاسپلار ئۇيۇشمىلىرىنىڭ تىلىغا تەرجىمە قىلمايدىغان، بەلكى موتىدىل رېنانىنىڭ[267] ئەسەرلىرىنى شىرىن نېمىس تىلىغا تەرجىمە قىلىدىغان بولدى."[268]

---

①مەن بۇ كىتابنىڭ 1 ـ نەشرىدە ئېنگېلسنىڭ بۇ سوزلىرىنى تەرجىمە قىلغان ۋاقتىمدا Buttermilch دىگەن سوزنى خاس ئىسىم دەپ قارىماي ئومۇمى ئىسىم دەپ قاراپ خاتا قىپتىمەن. بۇ خاتالىق مېنشېۋىكلەرنى بەكمۇ خوشال قىلدى، ئەلۋەتتە. كولتسوۋ ماقالا يېزىپ مېنى "ئېنگېلسنىڭكىنى چوڭقۇرلاشتۇردى" دىدى (بۇ ماقالا «ئىككى يىلدىن بۇيان» دىگەن ماقالىلار توپلىمىغا كوچۇرۇپ بېسىلغان ئىدى)، پلېخانوۋ بۇگۇنكى كۇندىمۇ «يولداشلار» گېزىتىدە[266] بۇ خاتالىقنى ئاغزىغا ئېلىپ يۇرىدۇ، قىسقىسى، 1848 ـ يىلىدىكى گېرمانىيە ئىشچىلار ھەركىتىدە ئىككى خىل خاھىش مەۋجۇت ئىكەنلىكى، ئۇنىڭ بىرى بورن (بىزدىكى ئىقتىساتۋازلارنىڭ جەمەتى)چە خاھىش، يەنە بىرى ماركسىزىمچە خاھىش ئىكەنلىكى مەسىلىسىنى يوقىقا چىقىرىش ئۇچۇن ئۇلارغا قالتىس بىر بانا تېپىلدى. مۇخالىپىنىڭ خاتالىدىن ــ بورننىڭ ئىسىم ـ پەمىلىسى مەسىلىسى توغرىسىدىكى خاتالىق بولغان تەقدىردىمۇ ــ پايدىلىنىش، ئەسلىدە ئىنتايىن تەبىي ئىش. بىراق تەرجىمىنى تۇزىتىش ۋاستىسى ئارقىلىق مەسىلىنىڭ ئىككى تاكتىكىنىڭ مەۋجۇتلۇغىدىن ئىبارەت ماھىيىتىنى يوقىقا چىقىرىش مۇنازىرىنىڭ ماھىيىتىگە تېگىشتىن قورققانلىقتىن باشقا نەرسە ئەمەس. (ئاپتورنىڭ 1907 ـ يىلىدىكى نەشرىگە قوشقان ئىزاھى. ــ تەھرىردىن)

ئېنگېلس سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ دېموكراتىك ئىنقىلاپتىكى ئىككى تاكتىكىسىغا ئەنە شۇنداق باها بەرگەن ئىدى!

بىزدىكى يېڭى ئۇچقۇنچىلارمۇ "ئىقتىساتىۋازلىق"نى تەلۋىلەرچە قوغلاشماقتىكى، ھەتتا ئۇلار پادىشاپەرەس بۇرژۇئازىيىنىڭ "مىڭىسى سەگەك" دەپ ماختىشىغا سازاۋەر بولدى. ئۇلارمۇ ھەر رەڭ-ھەر شەكىلدىكى ئادەملەرنى ئۆز ئەتراپىغا توپلاپ، "ئىقتىساتىۋازلار"نى كوككە كوتىرىپ، "تەشەببۇسكارلىق"، "دېموكراتىزىم" ۋە "ئاپتونومىيە" دىگەنگە ئوخشاش شوئارلار بىلەن ئارقىدا قالغان ئاممىنى ئۆزىگە تارتماقتا. ئۇلارنىڭ ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىمۇ، كوپىنچە، پەقەت ئۇلارنىڭ خلېستاكوۋچە[269] يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتى سەھىپىسىدىلا مەۋجۇت بولۇپ تۇرماقتا. ئۇلارنىڭ شوئارلىرى ۋە قارارلىرى ئۇلارنىڭمۇ "پرولېتارىياتنىڭ ئۇلۇغ سىياسى ھەركىتى"نىڭ ۋەزىپىلىرىنى چۈشەنمەيدىغانلىقىنى ئاشكارىلاپ قويىدى.

1905 - يىل 6 — 7 - ئايلاردا يېزىلغان.

1905 - يىل 7 - ئايدا جەنۋەدە تۇنجى قېتىم كىتاپچە قىلىپ بېسىلغان.

كىتاپچىنىڭ ئەسلى تېكىستى بويىچە بېسىلدى ھەم قولىيازمىغا ئاساسەن تەكشۈرۈپ بېكىتىلدى،

«لېنىن ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە نەشرى، 9 - توم، 1 — 125 - بەتلەردىن ئېلىندى.

# سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ دېخانلار ھەركىتىگە تۇتقان پوزىتسىيىسى

دېخانلار ھەركىتىنىڭ روسىيىنىڭ ھازىرقى دېموكراتىك ئىنقىلاۋىدىكى غايەت زور ئەھمىيىتى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ھەممە مەتبۇئاتلىرىدا نۇرغۇن قېتىم چۈشەندۈرۈلگەن ئىدى. ھەممىگە مەلۇم، پۈتكۈل ئاڭلىق پورولېتارىيات پارتىيىسىنىڭ ھازىرقى دېخانلار ھەركىتىگە قاراتقان پائالىيەت فاڭجېنىنى تېخمۇ ئېنىق بەلگىلەش ھەم بۇ پائالىيەتلەرنى بىرلەشتۈرۈش ئۈچۈن، روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 3-قۇرۇلتىيى بۇ مەسىلە توغرىسىدا مەخسۇس قارار ماقۇللىدى. بۇ قارار ئالدىنالا تەييارلانغان (بىرىنچى لايىھە «ئالغا»[270] گېزىتىنىڭ بۇ يىل 3-ئاينىڭ 10-كۈنى (23-كۈنى)دىكى 11-سانىغا بېسىلغان)①، بۇ قارارغا روسىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ پۈتۈن پارتىيە بويىچە مۇقىملاشتۇرۇلغان كوزقاراشلىرىنى بايان قىلىش ئۈچۈن تىرىشۋاتقان پارتىيە قۇرۇلتىيى ئاللىقاچان ئىنچىكىلەپ تۈزىتىش كىرگۈزگەن بولسىمۇ، يەنىلا مەملىكەت ئىچىدە خىزمەت قىلىۋاتقان نۇرغۇن يولداشلاردا گۇمان قوزغىدى. ساراتوۋ كومىتېتى بىردەك بۇ قارارنى قوبۇل قىلغىلى بولمايدۇ دەپ ھىساپلىدى(«پورولېتارلار»[222]

① «لېنىن ئەسەرلىرى»، 8-توم، خەنزۇچە نەشرى، 208 — 209-بەتلەر. — تەھرىردىن

گېزىتىنىڭ 10 ـ سانىغا قارالسۇن)[271]. بىز ئۇلارنىڭ بۇ باھاسى توغرىسىدا ئىزاھات بېرىلىشىنى ئۈمىت قىلىدىغانلىغىمىزنى دەرھال بىلدۈردۈق، ئەپسۇسكى، بۇ ئارزۇيىمىز ھازىرغا قەدەر ئىشقا ئاشمىدى. ساراتوۋ كومىتېتى يېڭى ئىسكىراچىلار ۋەكىللىرى يىغىنىنىڭ يەر مەسىلىسى توغرىسىدىكى قارارىنىمۇ قوبۇل قىلغىلى بولمايدۇ دەپ ھىساپلىغانلىغىنىلا ئۇقتۇق، دېمەك، ئۇنىڭ نارازى بولغىنى بۇ ئىككى قارارنىڭ ئوخشاش بولمىغان جايلىرى ئەمەس، بەلكى ئورتاق جايلىرى ئىكەن.

موسكۋادىكى بىر يولداشنىڭ بىزگە يازغان بىر پارچە خېتى (تۆز بەتلىك مەتبەدە تەشۋىق ۋاراقىسى قىلىپ چىقىرىلغان) بۇ مەسىلە توغرىسىدىكى يېڭى ماتېرىيال ھىساپلىنىدۇ. تۆۋەندە بۇ خەتنىڭ ئەينىنى كۆچۈرۈپ باستۇق.

## مەركىزىي كومىتېتقا ۋە يېزا خىزمىتىدىكى يولداشلارغا ئوچۇق خەت

يولداشلار! موسكۋا كومىتېتىغا قاراشلىق ۋىلايەتلىك تەشكىلاتلار دېخانلار ئارىسىدا بىۋاستە خىزمەت ئىشلەشكە باشلىدى. بۇ خىزمەتنى ئۇيۇشتۇرۇشتا تەجرىبىمىز كەم بولغانلىغى، مەملىكىتىمىزنىڭ ئوتتۇرا قىسمىدىكى يېزىلارنىڭ شارائىتىدا نۇرغۇن ئالاھىدىلىكلەر بولغانلىغى، بۇ مەسىلە توغرىسىدا 3 ـ قۇرۇلتاينىڭ قارارىدىكى يوليورۇقلار دىگەندەك ئېنىق بولمىغانلىغى، شۇنىڭدەك مۇددەتلىك ژورناللار ۋە ئادەتتىكى ژورناللاردا يېزا خىزمىتىدە پايدىلىنىدىغان ماتېرىيال پەقەت يوق دېيەرلىك بولغانلىقتىن، مەركەزدىن پىرىنسىپال ۋە ئەمىلىي خاراكتېرلىق تەپسىلىي يوليورۇق ئەۋەتىشنى سوراشقا مەجبۇر بولدۇق، مۇشۇ خىزمەتنى ئوتەۋاتقان يولداشلارنىڭمۇ تەجرىبەڭلەردە ھاسىل قىلغان ئەمىلىي ماتېرىياللىرىڭلارنى بىزگە تونۇشتۇرۇشۇڭلارنى ئوتۈنىمىز.

بىز 3 ـ قۇرۇلتاينىڭ «دېخانلار ھەركىتىگە تۇتۇلىدىغان پوزىتسىيە ھەق-

قىدە» دىگەن قارارنى ئوقۇغاندا تۇغۇلغان گۇمانىمىزدىن ھەم يېزىلاردا ئەمەلگە قوپۇشقا باشلىغان تەشكىلى پىلانىمىزدىن سىزلەرنى خەۋەردار قىلىشنى لازىم تاپتۇق.

"(1) كەڭ خەلق ئارىسىدا تەشۋىقات ئېلىپ بېرىپ، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ۋەزىپىسى پومېشچىكلارنىڭ، مەھكىمىلەرنىڭ، چېركاۋلارنىڭ، خانىقالارنىڭ ۋە پادىشا جەمەتىنىڭ يەرلىرىنى مۇسادىرە قىلىشقا قەدەر دىخانلار تەشەببۇس قىلغان، دىخانلارنىڭ ئەھۋالىنى ياخشىلىيالايدىغان بارلىق ئىنقىلاۋىي تەدبىرلەرنى ئاكتىپ قوللاش ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرۈش لازىم." (روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3 - قۇرۇلتىيىنىڭ قارارىغا قارالسۇن)

بۇ ماددىدا ئالدى بىلەن پارتىيە تەشكىلاتىنىڭ تەشۋىقاتنى قانداق ئېلىپ بارىدىغانلىقى ھەم قانداق ئېلىپ بېرىشى كېرەكلىكى ئېنىق بايان قىلىنمىغان. تەشۋىقات ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن، ھەممىدىن ئاۋال، تەشۋىقاتتا كوزدە تۇتۇلىدىغان ئاممىغا ناھايىتى يېقىن بولغان تەشكىلات بولۇشى لازىم، يېزا پرولېتارىياتىدىن تەركىپ تاپقان كومىتېتلار ئاشۇنداق تەشكىلات بولامدۇ، ياكى ئېغىز تەشۋىقاتى ۋە يېزىق تەشۋىقاتى ئېلىپ بېرىشنىڭ باشقا ئۇيۇشتۇرۇش ئۇسۇللىرى بارمۇ، بۇ — ھەل بولمىغان مەسىلە.

ئاكتىپ قوللاش دىگەن ۋەدىمۇ شۇنداق. قوللاش، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئاكتىپ قوللاشقا كەلسەك، بۇنىمۇ شۇ جاينىڭ ئۆزىدە تەشكىلات بولغاندىلا ئورۇنلىغىلى بولىدۇ. "ئاكتىپ قوللاش" مەسىلىسى بىزگە ئىنتايىن مۇجمەل تۇيۇلۇۋاتىدۇ، ماشىنىلاردىن پايدىلىنىش ۋە ياخشى تېرىقچىلىق ئۇسۇللىرى ئارقىلىق تۇجۇپىلەپ ئىشلەۋاتقان پومېشچىكلارنىڭ يەرلىرىنى مۇسادىرە قىلىشنى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى قوللىسا بولامدۇ؟ بۇ يەرلەرنى ئۇششاق بۇرژۇئا خۇسۇسى مۇلۇكدارلارغا ئېلىپ بېرىش — گەرچە ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ياخشىلاش ناھايىتى مۇھىم بولسىمۇ — بۇنداق ئىگىلىكنىڭ كاپىتالىزم تەرەپتىكى تەرەققىياتىدىن ئېيتقاندا، بىر قەدەم چېكىنگەنلىك بولىدۇ. شۇڭا بىزنىڭ قارىشىمىزچە، بىز سوتسىيال دېموكراتلار بولغانلىغىمىز ئۈچۈن، "قوللاش" توغرىسىدىكى بۇ ماددىغا "ئەگەر بۇ يەرلەرنى مۇسادىرە قىلىپ دىخانلار (ئۇششاق بۇرژۇئازىيە)نىڭ ئىگىدارچىلىغىغا بېرىش چارىسى بۇ يەرلەردىكى مۇشۇنداق ئىگىلىك تەرەققىياتىنىڭ تېخىمۇ يۇقۇرى شەكلى بولىدۇ-

دىغان بولسا" دىگەن شەرتنى ئەسكەرتىپ قويىغان بولاتتۇق.

ئىككىنچىدىن:

"(4) يېزا پۇرولېتارىياتىنى ئۆز ئالدىغا ئايرىم تەشكىللەپ، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ بايرىغى ئاستىدا ئۇلارنى شەھەر پۇرولېتارىياتى بىلەن بىرلەشتۈرۈش، ئۇلارنىڭ ۋەكىللىرىنى دىخانلار كومىتېتلىرىغا قاتناشتۇرۇش ئۈچۈن تىرىشىش لازىم."

بۇ ماددىنىڭ ئاخىرقى جۈملىسى گۇمان تۇغدۇرۇۋاتىدۇ. گەپ شۇ يەردىكى، "دىخانلار جەمىيىتى"گە ئوخشاش بۇرژۇئا دېموكراتىك تەشكىلاتى بىلەن سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار پارتىيىسىدەك ئەكسىيەتچىل خىيالپەرەس تەشكىلات دىخانلار ئارىسىدىكى بۇرژۇئازلارنىمۇ، پۇرولېتارلارنىمۇ ئۆز بايرىغى ئاستىغا ئۇيۇشتۇرغان. يېزىلاردىكى پۇرولېتارىيات تەشكىلاتىنىڭ ۋەكىللىرىنى مۇشۇنداق "دىخانلار" كومىتېتلىرىغا قاتناشتۇرساق ئۆزىمىزگە ۋە ئىتتىپاق مەسىلىسى ۋاھاكازالار توغرىسىدىكى نۇقتىنەزەرلىرىمىزگە زىت ئىش كورگەن بولىمىز.

بىزنىڭچە، بۇنىڭغا بەزى تۈزىتىشلەرنى، يەنە كېلىپ چوڭ تۈزىتىشلەرنى كىرگۈزۈش لازىم.

بۇلار بىزنىڭ 3 - قۇرۇلتاينىڭ قارارى ئۈستىدىكى بىر قىسىم ئورتاق پىكرىمىز. تېزرەك ۋە تەپسىلرەك تەھلىل قىلىشنى ئۈمىت قىلىمىز.

ۋىلايىتىمىزدىكى تەشكىلاتلار ئىچىدە، "يېزا" تەشكىلاتلىرىنى قۇرۇش پىلانىمىزغا كەلسەك، 3 - قۇرۇلتاينىڭ قارارىدا پەقەت تىلغا ئېلىنمىغان شارائىتتا ئىشلەۋاتىمىز. ئاۋال شۇنى كورسىتىپ ئوتۇش لازىمكى، بىز پائالىيەت ئېلىپ بېرىۋاتقان رايون — موسكۋا ئولكىسى ۋە ئۇنىڭغا تۇتاش بولغان خوشنا ئولكىلەرنىڭ ناھىيىلىرى — ئاساسەن يىرىك سانائەت بىلەن شۇغۇللىنىدىغان رايون، قول سانائىتى ئانچە تەرەققى تاپمىغان، مەخسۇس دىخانچىلىق بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ئاھالە بەك ئاز. بۇ يەردە 10 مىڭدىن 15 مىڭغىچە ئىشچى ئىشلەيدىغان چوڭ توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرى بار، 500 دىن 1000 غىچە ئىشچى ئىشلەيدىغان ۋە چەت يېزىلارغا تارقالغان كىچىك زاۋۇتلارمۇ بار. قارىماققا، بۇنداق شارائىتتا سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى بۇ يەردىن چوقۇم ئەڭ مۇۋاپىق خىزمەت بازىسى تاپالايدىغاندەك كورۇنىدۇ، لېكىن ئەملىي ئەھۋال بۇنداق يۈزەكى پەرەزلەرنىڭ رەددىيە بېرىشكە ئەرزىمەيدى-

غانلىقىنى كۆرسەتتى. بەزى زاۋۇتلارنىڭ قۇرۇلغىنىغا 40 — 50 يىل بولغان بولسىمۇ، لېكىن "پۇرولېتارىيات"ىمىزنىڭ مۇتلەق كۆپچىلىكى تا ھازىرغىچە يەردىن ئالاقىسىنى ئۈزمىگەن، پۇرولېتارىياتنى "يېزا" شۇنچىلىك قاتتىق چىرمىۋالغانكى، "ساپ" پۇرولېتارىياتنىڭ كوللېكتىپ ئەمگەك جەريانىدا ھاسىل بولىدىغان روھىي ھالىتى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئالدىنقى شەرتلىرى بىزنىڭ پۇرولېتارىياتىمىز ئارىسىدا راۋاجلىنالمىغان. بۇ "پۇرولېتار"لىرىمىزنىڭ دېخانچىلىق ئىشلەپچىقىرىشى ئەبجەش نەرسە. زاۋۇتلاردىكى توقۇش ئىشچىلىرى ئۆزلىرىنىڭ ئازغىنا يېرىنى ئادەم ياللاپ تېرىيدۇ. ئۇنىڭ خوتۇنى (ئەگەر زاۋۇتتا ئىشلىمەيدىغان بولسا)، ئوغۇل - قىزلىرى، ئۆيدىكى قېرىلار، مېيىپلارمۇ ئاشۇ يەرگە ئىشلەيدۇ، ئۆزىمۇ قېرىغان، مېيىپ بولغان ياكى قوپاللىق، ئەسكىلىك قىلىپ قويۇپ زاۋۇتتىن چىقىرىۋېتىلگەن ۋاقىتلاردا بۇ يەرگە كېلىپ ئىشلەيدۇ. بۇنداق "پۇرولېتارلار"نى پۇرولېتار دېيىش ناھايىتى تەس. ئۇلار ئىقتىسادىي ئورنىدىن ئېيتقاندا كەمبەغەل، ئىدېئولوگىيە جەھەتتىن ئېيتقاندا ئۇششاق بۇرژۇئاز ھېسابلىنىدۇ. ئۇلار پۈتۈنلەي ساۋاتسىز، ئىدىيىسى مۇتەئەسسىپ. "لۈكچەك"لەر ئاشۇلار ئارىسىدىن چىقىدۇ. لېكىن يېقىندىن بۇيان ئۇلارمۇ ئاستا - ئاستا ئويغىنىۋاتىدۇ. بىز "ساپ" پۇرولېتارىياتنى تايانچ پونكىت قىلىپ، بۇ نادان ئاممىنى تارىختىن بۇيانقى ئۇيقۇسىدىن ئويغاتماقتىمىز، ئىشىمىزدا نەتىجە بار. تايانچ پونكىت كۆپەيمەكتە، بەزى جايلاردا مۇستەھكەملەنمەكتە، مەيلى زاۋۇت ياكى يېزىدا بولسۇن، كەمبەغەللەر ئاستا - ئاستا بىزنىڭ تەسىرىمىزنى ۋە ئىدىيىمىزنى قوبۇل قىلماقتا. بىزنىڭچە، "ساپ" بولمىغان پۇرولېتارلار ئاممىسى ئارىسىدا تەشكىلات قۇرۇش ئەنئەنىگە زىت كەلمەس. بىزدە باشقا ئامال يوق، ئەنئەنىۋى پىرىنسىپلارغا ئېسىلىۋېلىپ، يېزا "پۇرولېتارىياتى"نى تەشكىللەش بىلەنلا چەكلىنىپ قالىدىغان بولساق، بۇ ھالدا تەۋەللىگىمىزدىكى ۋە خوشنا رايونلاردىكى تەشكىلاتلارنى تارقىتىۋېتىشىمىزگە توغرا كېلىدۇ. بىزگە مەلۇم، پومېشچىكلار تېرىماي تاشلىۋەتكەن تېرىلغۇ يەرلەرنى ۋە باشقا يەرلەرنى ھەم راھىپلار ياخشى باشقۇرۇپ كېتەلمەيدىغان يەرلەرنى مۇسادىرە قىلىشقا تەشنا بولغان روھىي ھالەتلەرگە قارشى تۇرۇشىمىز قىيىن. بىزگە مەلۇم، "پادىشاپەرەس دېموكراتلار" (روزا ناھىيىسىدە شۇنداق گۇرۇھلار بار)دىن تارتىپ "دېخانلار" جەمىيىتىگىچە بولغان بۇرژۇئا دېموكراتلىرىنىڭ ھەممىسى "كەمبەغەللەر"گە

تەسىر ئۈتكۈزۈشتە بىز بىلەن رىقابەتلىشىدۇ، لېكىن بىز كېيىنكىسىنى قوراللاندۇرۇپ، ئالدىنقىسىغا قارشى تۇرۇشىمىز كېرەك. بىز، مەيلى زىيالىلار ياكى پۈرولېتارىيات ئىشچىلارنىڭ كۈچىدىن بولسۇن، ۋىلايىتىمىز دائىرىسىدىكى سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ بارلىق كۈچىدىن پايدىلىنىپ، "كەمبەغەللەر"دىن تەشكىل تاپقان سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ كومىتېتلىرىنى قۇرىمىز ۋە مۇستەھكەملەيمىز. بىز تۆۋەندىكى پىلان بويىچە ئىشلەۋاتىمىز: ھەر بىر ناھىيە شەھىرى ياكى چوڭ سانائەت مەركىزىدە، ۋىلايەتلىك تەشكىلاتقا بىۋاستە قارايدىغان ناھىيىلىك كومىتېت قۇرىمىز. ناھىيىلىك كومىتېت ئۆزىگە تەۋە رايونلاردا، زاۋۇت كومىتېتىدىن باشقا يەنە "دېخانلار" كومىتېتى قۇرىدۇ. مەخپىيەتلىكنى ساقلاش ئۈچۈن، بۇنداق كومىتېت تەركىۋىگە كىرىدىغان كىشىلەرنىڭ سانى بەك كوپ بولماسلىغى، ئۇلار ئىنقىلاۋىي قىزغىنلىغى ئەڭ ئۈستۈن ۋە ئەڭ قابىلىيەتلىك نامرات دېخانلار بىلەنلا چەكلىنىشى كېرەك. زاۋۇتمۇ، دېخانلارمۇ بار جايلاردا، بۇ ئىككىسىنى بىر گۇرۇپپا كومىتېتىغا ئۇيۇشتۇرۇش لازىم.

بۇنداق كومىتېتلار ھەممىدىن ئاۋال شۇ جاينىڭ مۇنۇ ئەمىلىي ئەھۋالىنى ئېنىق بىلىشى كېرەك: ئا) يەر مۇناسىۋىتى: 1. دېخانلارنىڭ ئۈلۈشلۈك يەرلىرى، ئىجارىگە ئالغان يەرلىرى، يەرلەرگە ئىگىدارچىلىق قىلىش شەكلى (يېزا جامائەسىنىڭ ئىگىدارچىلىغى، يەككە دېخانلار ئىگىدارچىلىغى ۋە باشقىلار). 2. ئەتراپتىكى يەرلەر: 1) كىمنىڭ ئىگىدارچىلىغىدا؛ 2) قانچىلىك يەر؛ 3) بۇ يەرلەر بىلەن دېخانلارنىڭ مۇناسىۋىتى قانداق؛ 4) بۇ يەرلەردىن پايدىلىنىش شەرتلىرى: (1) ئىشلەپ بېرىش، (2) ئىجارىگە "كېسىپ بېرىلگەن يەر" ئۈچۈن تۆلىنىدىغان يۇقۇرى ئىجارە ۋە باشقىلار؛ 5) باي دېخان، پومېشىكلار ۋە باشقىلاردىن بوغۇلغان قەرزلەر. ب) باج ـ سېلىق، دېخانلار بىلەن پومېشىكلارنىڭ يەر ئۈچۈن تۆلەيدىغان بېجىنىڭ ئاز ـ كوپلۈگى. س) پەسىل خاراكتېرلىق ئىشلەمچىلىك ۋە ھۈنەرۋەنچىلىك، گۇۋانامە، قىش پەسلىدە ئادەم ياللامدۇ ـ ياللىمامدۇ ۋە باشقىلار. د) شۇ يەردىكى زاۋۇتلار ۋە ئۇ زاۋۇتلاردىكى ئەمگەك شارائىتى: 1. ئىش ھەققى، 2. ئىش ۋاقتى، 3. مەمۇرى ئورگانلارنىڭ پوزىتسىيىسى، 4. ئوي ـ جاي شارائىتى ۋە باشقىلار. ئې) مەمۇرى خادىملار: يەرلىك ئەمەلدار، يېزا باشلىغى، كاتىپ، يېزا سوراقچىسى، يېزا ساقچىسى، پوپ. ف) يەرلىك ئاپتونومىيە ئورگىنى: دېخانلار

ۋەكىلى. ئاپتونومىيە ئورگىنىغا قاراشلىق باشلانغۇچ مەكتەپ ئوقۇتقۇچىلىرى ۋە دوختۇر، كۆتۈپخانا، مەكتەپ، چايخانا. گ) يېزا ئۇيۇشمىسى: تەركىۋى ۋە باشقۇرىدىغان ئىشلىرى. خ) تەشكىلاتلار: "دېخانلار جەمىيتى"، سوتسيال ئىنقىلاپچىلار 208 ، سوتسيال دېموكراتلار.

سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسى دېخانلار كومىتېتى بۇ ئەھۋاللارنى چۈشەنگەندىن كېيىن، يېزا ئۇيۇشمىسىدا ھەر خىل ناچار ھادىسىلەر ئۈستىدىن قارار چىقىرىپ تۇرۇشى لازىم. شۇنىڭ بىلەن بىللە، بۇ كومىتېتلار ئامما ئارىسىدا سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئىدىيىسىنى كۆچەپ تەشۋىق قىلىشى، ھەر خىل گۇرۇپپىلارنى ئۇيۇشتۇرۇشى، كوچىمە يىغىلىش، ئاممىۋى يىغىنلارنى ئۆتكۈزۈشى، تەشۋىقات ۋاراقلىرى ۋە كىتاب-ژۇرناللارنى تارقىتىشى، پارتىيىگە ئېھتىياجلىق خىراجەتلەرنى توپلىشى، ناھىيىلىك ياچېيكا ئارقىلىق ۋىلايەتلىك تەشكىلات بىلەن ئالاقە باغلىشى كېرەك.

مۇشۇنداق كومىتېتلارنى كۆپلەپ قۇرالىساقلا، سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ مۇۋەپپەقىيىتى كاپالەتكە ئىگە بولىدۇ.

ۋىلايەتلىك تەشكىلاتچى

بىز ئەلۋەتتە بۇ يولداش ئېيتقاندەك خىلمۇ-خىل تەپسىلى ۋە ئەمىلىي يوليورۇقلارنى تۈزۈپ ئولتۇرمايمىز، چۈنكى بۇ شۇ جايدا ئىشلەۋاتقانلار بىلەن ئەمىلىي رەھبەرلىك خىزمىتىنى ئۈستىگە ئالغان روسىيە مەركىزىي ئورگىنىنىڭ ئىشى. بىز موسكۋالىق يولداش ئەۋەتكەن بۇ مول مەزمۇنلۇق خەتتىن پايدىلىنىپ، 3-قۇرۇلتاينىڭ قارارى ۋە پارتىيىنىڭ ئومۇمى جىددى ۋەزىپىلىرىنىلا چۈشەندۈرمەكچىمىز. خەتتىن مەلۇم بولىدىكى، 3-قۇرۇلتاينىڭ قارارلىرى تۇغدۇرغان ئۇقۇشماسلىقلارنىڭ بىر قىسمىلا نەزىرىيە جەھەتتە تۇغۇلغان گۇماندىن كېلىپ چىققان. بۇ ئۇقۇشۇلماسلىقلارنىڭ كېلىپ چىقىشىغا بۇرۇن كورۇلۇپ باقمىغان **يېڭى** بىر مەسىلە، يەنى "ئىنقىلاۋىي دېخانلار كومىتېتى" بىلەن دېخانلار ئارىسىدا خىزمەت قىلىدىغان "**سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسى كومىتېتى**"نىڭ مۇناسىۋىتى مەسىلىسىمۇ سەۋەپ بولغان. مۇشۇ مەسىلىنىڭ ئوتتۇرىغا چۈشۈشىنىڭ

ئۆزىلا سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ دېخانلار ئارىسىدىكى خىزمىتىنىڭ زور بىر قەدەم ئالغا باسقانلىقىنى ئىسپاتلايدۇ. ھازىر كۆنتەرتىپكە قويۇلۇۋاتقان مەسىلىلەر بىرقەدەر ئۇششاق مەسىلىلەر، "يېزا" تەرغىبات خىزمىتى مۇستەھكەملىنىۋاتقان ۋە مۇقىم شەكىل ئالغان ۋاقىتتىكى ئەمەلىي ئېھتىياج سەۋەبىدىن كېلىپ چىققان مەسىلىلەر. خەتنى يازغان كىشى قۇرۇلتاينىڭ قارارلىرىنى دىگەندەك ئېنىق بولمىدى، دەپ ئەيىپلىگىنىدە، ئەمەلىيەتتە ئۇزىنىڭ پارتىيە قۇرۇلتىيى ئوتتۇرىغا قويمىغان ۋە قويالمايدىغان مەسىلىلەرگە جاۋاپ تەلەپ قىلىۋاتقانلىقىنى نۇرغۇن قېتىم ئېسىدىن چىقىرىپ قويغان.

مەسىلەن، خەت يازغۇچى "پەقەت" شۇ جايدا تەشكىلات قۇرۇلغاندىلا، ئىدىيىمىزنى تەشۋىق قىلغىلى ۋە دېخانلار ھەركىتىنى قوللىغىلى بولىدۇ، دەيدۇ، بۇ پىكىر ئانچە توغرا ئەمەس. بۇنداق تەشكىلاتنىڭ بولۇشىنى بىز ئەلۋەتتە خالايمىز، بەلكى خىزمەتلەر قانات يايغان ئەھۋالدا ئۇنىڭ بولۇشى زورۇر، لېكىن يۇقۇرىدا ئېيتقاندەك خىزمەتلەرنى بۇنداق تەشكىلات بولمىغان جايدىمۇ ئېلىپ بېرىش مۇمكىن ۋە زورۇر. بىز ھەتتا شەھەر پرولېتارىياتى ئارىسىدىلا پائالىيەت ئېلىپ بارغان ۋاقتىمىزدىمۇ دېخانلار مەسىلىسىگە سەل قارىماسلىقىمىز، 3-قۇرۇلتاينىڭ **پۈتكۈل ئاگاھ پرولېتارىيات پارتىيىسى** نامىدىن چىقارغان باياناتىنى، يەنى دېخانلارنىڭ قوزغىلاڭ كوتىرىشىنى قوللايدىغانلىقىمىزنى تەشۋىق قىلىشىمىز كېرەك. مەتبۇئات ئارقىلىق، ئىشچىلار ئارقىلىق، مەخسۇس تەشكىلات ئارقىلىق دېخانلارغا بۇنى بىلدۈرۈش كېرەك. سوتسيال دېموكراتىزىمچى پرولېتارىياتنىڭ بۇنداق قوللىشى يەرلەر مۇسادىرە قىلىنمىغىچە (خۇسۇسى مۈلۈكدارلارنىڭ يەرلىرى ھەقسىز تارتىۋېلىنمىغىچە) **ھەرگىز توختىمايدىغانلىقىنى** دېخانلارغا بىلدۈرۈش لازىم.

خەت يازغۇچى مۇسادىرە قىلىنغان چوڭ يەر مۇلۇكلەرنى "دېخان ئۇششاق بۇرژۇئازىيە ئىگىدارلىغى" غا ئۆتكۈزۈش چارىسىنى ئالاھىدە ئەسكەرتمە شەرت ئارقىلىق چەكلەش كېرەكمۇ-يوق، دېگەن بىر نەزىرىيىۋى مەسىلىنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ. لېكىن خەت يازغۇچى بۇ ئەسكەرتمە شەرتنى ئوتتۇرىغا قويۇپ، 3-قۇرۇلتاي قارارىنىڭ ئەھمىيىتىنى خالىغانچە كىچىكلىتىپ قويىدۇ. قاراردا سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ مۇسادىرە قىلىنغان يەرلەرنى ئۇششاق بۇرژۇئا خۇسۇسى مۇلۇكدارلارنىڭ ئىلكىگە ئۆتكۈزۈپ بېرىش چارىسىنى قوللىشى كېرەكلىگى **ئېيتىلغان بىرمۇ جۇملە يوق.** قاراردا، بىز دېخانلارنى "يەرلەرنى مۇسادىرە قىلىشقا قەدەر" يەنى يەرلەرنى ھەقسىز تارتىۋېلىشقا قەدەر قوللايمىز، دېيىلگەن، لېكىن تارتىۋېلىنغان يەرلەرنى كىمگە تاپشۇرۇش مەسىلىسىگە قاراردا زادى جاۋاپ بېرىلمىگەن. قۇرۇلتايىنىڭ بۇ مەسىلىنى يەشمەي قالدۇرۇپ قويۇشى تاسادىپى ئەمەس: «ئالغا» گېزىتى (11-، 12-، 15-سانلىرى) دىكى ماقالىدىن ① بۇ مەسىلىگە ئالدىنالا جاۋاپ بېرىشنىڭ مۇۋاپىق ئەمەسلىگىنى كورىمىز. مەسىلەن، ئۇنىڭدا، دېموكراتىك جۇمھۇرىيەت شارائىتىدا، سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسى يەرنى دولەت ئىگىدارچىلىغىغا ئېلىشنى رەت قىلىشقا قەسەم بېرىپ، ئوزىنىڭ پۇت-قولىنى چۇشەپ قويماسلىغى كېرەك دېيىلگەن.

ئەمىلىيەتتە، ئۇششاق بۇرژۇئا سوتسيال ئىنقىلاپچىلىرىنىڭ ئەكسىچە، بىز نۇۋەتتە ئەڭ مۇھىم بولغىنى دېخانلار قوزغىلىڭىنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىيە تەرىپى ۋە يېزا پورولېتارىياتىنى سىنىپىي پارتىيە قىلىپ ئالاھىدە ئۇيۇشتۇرۇش مەسىلىسى دەپ قارايمىز. ھازىر

① «لېنىن ئەسەرلىرى»، 8-توم، خەنزۇچە نەشرى، 204-209، 219-223، 286، 299-بەتلەرگە قارالسۇن.-تەھرىردىن

مەسىلىنىڭ ماھىيىتى ”يەرنى تەڭ تەقسىم قىلىش“ ياكى يەرنى دۆلەت ئىگىدارچىلىقىغا ئېلىشنىڭ قۇرۇق پىلانىنى تۈزۈش ئەمەس، بەلكى دېھقانلارنى **ئىنقىلاۋىي ۋاستە ئارقىلىق** كونا تۈزۈمنى بۇزۇپ تاشلاشنى چۈشىنىدىغان ھەم ئەمەلىيەتتە شۇنداق قىلىدىغان قىلىش. شۇڭا سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار ”ئىجتىمائىلاشتۇرۇش“ ۋاھاكازالارنى تەكىتلەيدۇ، بىز بولساق **ئىنقىلاۋىي دېھقانلار كومىتېتىنى** تەكىتلەيمىز: بىز، ئىنقىلاۋىي دېھقانلار كومىتېتى بولمىسا بارلىق ئىسلاھاتلار قۇرۇق نەرسە بولۇپ قالىدۇ، ئىنقىلاۋىي دېھقانلار كومىتېتى بولغاندا ھەم شۇلارغا تايانغاندىلا، **دېھقانلار قوزغىلىڭى** ئاندىن **غەلىبە** قازىنىدۇ، دەيمىز.

بىز دېھقانلار قوزغىلىڭىغا بارلىق كۈچ بىلەن ياردەم بېرىشىمىز، **لېكىن ھەرگىز ئۇششاق بۇرژۇئازىيىچە قۇرۇق پىلانلارنى بەلگىلە-گەنگە قەدەر ئەمەس،** بەلكى يەرنى مۇسادىرە قىلغانغا قەدەر ياردەم بېرىشىمىز كېرەك. دېھقانلار ھەركىتى ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك ھەر-كەت بولغان ۋاقىتتا، بىز ئۇنى قوللايمىز. ئۇ ئەكسىيەتچى، پۇرولېتا-رىياتقا قارشى ھەركەتكە ئايلانغاندا ئۇنىڭغا قارشى كۈرەش قىلىشقا تەييارمىز (ھازىرلا تەييارلىق كۆرىمىز). ماركسىزىمنىڭ ئومۇمى ماھى-يىتى مۇشۇ قوش ۋەزىپىنى ئوتتۇرىغا قويۇشتا، ماركسىزىمنى چۈشەن-مەيدىغانلارلا بۇ قوش ۋەزىپىنى چاكىنىلاشتۇرىدۇ، ياكى بىرلا خىل ئاددى ۋەزىپە قىلىپ قويىدۇ.

كونكرېت مىسال ئالايلى. دېھقانلار قوزغىلىڭى غەلىبە قازانغان بولسۇن. ئىنقىلاۋىي دېھقانلار كومىتېتى بىلەن ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھۆكۈمەت (بۇ مەلۇم دەرىجىدە ئەنە شۇ كومىتېتلارغا تايىنىدۇ) كاتتا يەر-مۈلۈكنى خالىغان يول بىلەن مۇسادىرە قىلىدىغان بولسۇن. بىز مۇسادىرە قىلىشنى قۇۋۋەتلەيمىز، بۇنى ئالىقاچان بايان قىلىپ ئۆتكەنىمىز. لېكىن شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە مۇسادىرە قىلىنغان يەرلەرنى

كىمگە بېرىشنى قوۋۋەتلەيمىز؟ بۇنىڭغا كەلگەندە بىز خەت يازغۇچىنىڭ پەرۋاسىزلىق بىلەن ئوتتۇرىغا قويغان تەشەببۇسلىرى بىلەن پۇت-قولىمىزنى چۇشەپ قويمىدۇق، بەلكى مەڭگۇ چۇشەپ قويمايمىز. 3-قۇرۇلتاينىڭ ھەلىقى قارارىدا، بىرىنچىدىن، **"دېخانلار ھەركىتىنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىزىملىق مەزمۇنىدىن ھەممە ئەكسىيەتچىل تەركىپلەرنى چىقىرىۋېتىش"**، ئىككىنچىدىن، **"ھەرقانداق سورۇن ۋە ھەرقانداق ئەھۋالدا يېزا پرولېتارىياتىنى مۇستەقىل تەشكىللەش"** لازىم دەپ ئېيتىلغانلىقىنى خەت يازغۇچى ئۇنتۇپ قالغان. بىزنىڭ يولىورۇغىمىز ئەنە شۇ. دېخانلار ھەركىتىدە ھەرقانداق ۋاقىتتا ئەكسىيەتچىل تەركىپلەر بولىدۇ، بىز بۇنداق تەركىپلەرگە ئالدىنالا كۇرەش ئېلان قىلىمىز. يېزا پرولېتارىياتى بىلەن دېخان بۇرژۇئازىيە ئوتتۇرىسىدىكى سىنىپىي قارىمۇ-قارشىلىقتىن خالى بولغىلى بولمايدۇ، شۇڭا بىز ئۇنى ئالدىنالا ئېچىپ تاشلايمىز، ئۇنى ئېنىق ئېيتىمىز ھەم **بۇ قارىمۇ-قارشىلىق كەلتۇرۇپ چىقىرىدىغان كۇرەشنى كۇتۇۋېلىشقا تەييارلىنىمىز.** مۇسادىرە قىلىنغان يەرنى كىمگە بېرىش ۋە قانداق بېرىش مەسىلىسى بۇ كۇرەشنى كەلتۇرۇپ چىقىرىدىغان بىر سەۋەپ بولۇپ قېلىشى ئېھتىمالغا بەكمۇ يېقىن. بىز بۇ مەسىلىنى ياپمايمىز، تەڭ تەقسىم قىلىش، "ئىجتىمائىيلاشتۇرۇش" ۋاھاكازالار توغرىسىدا ۋەدىمۇ بەرمەيمىز، بەلكى مۇنداق دەيمىز: ئۇ ۋاقىتتا يەنە كۇرەش قىلىشىمىزغا توغرا كېلىدۇ، يەنە كۇرەش قىلىمىز، يېڭى جەڭ مەيدانىدا باشقا بەزى ئىتتىپاقداشلار بىلەن بىرلىشىپ كۇرەش قىلىمىز، ئۇ ۋاقىتتا بىز چوقۇم يېزا پرولېتارىياتى ۋە پۇتكۇل ئىشچىلار سىنىپى بىلەن بىرلىشىپ، دېخان بۇرژۇئازىيىسىگە **قارشى تۇرىمىز.** ئەمەلىيەتتە، قۇللۇق ۋە يانچىلىق تۇزۇمىدىكى چوڭ يەر-مۇلۇك ئۇستۇنلۇكىنى ئىگىلەپ تۇرغان ۋە كەڭ كولەملىك سوتسيالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنى يولغا قويۇشنىڭ

ماددى شارائىتلىرى تېخى ھازىرلانمىغان جايلاردا، يەرلەر ئۇششاق خۇسۇسى مۈلۈكدار دېھقانلار سىنىپىغا ئۆتكۈزۈپ بېرىلىشى مۇمكىن؛ دېموكراتىك ئىنقىلاپ پۈتۈنلەي غەلىبە قىلغان شارائىتتا بولسا، دۆلەت ئىختىيارىغا ئېلىش ئەمەلگە قويۇلۇشى مۇمكىن؛ چوڭ كاپىتالىستىك يەر-مۈلۈك ئىشچىلار جەمئىيىتىگە تاپشۇرۇلۇشى مۇمكىن، چۈنكى بىز دېموكراتىك ئىنقىلاپتىن سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپقا ئۆتۈشنى دەرھال باشلايمىز، سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپقا ئۆتۈشتە يەنە كېلىپ ئۆز كۈچىمىزگە، ئاڭلىق ۋە تەشكىللىك پرولېتارىياتنىڭ كۈچىگە تايىنىمىز. بىز ئۈزلۈكسىز ئىنقىلاپنى قۇۋۋەتلەيمىز. بىز ھەرگىز يېرىم يولدا توختاپ قالمايمىز. بىز ھەر خىل ”ئىجتىمائىلاشتۇرۇش“ توغرىسىدا ئالدىراپ ۋەدە بەرمەيمىز، چۈنكى بۇ ۋەزىپىنى ئىشقا ئاشۇرۇشنىڭ ھەقىقىي شەرتلىرىنى بىلىمىز، بىز ھازىر دېھقانلار ئىچىدە يېتىلىۋاتقان يېڭى سىنىپىي كۈرەشنى ياپمايمىز، بەلكى بۇ كۈرەشنى ئېچىپ كۆرسىتىمىز.

بىز دەسلەپتە، ئادەتتىكى دېھقانلارنىڭ پومېششىكلارغا قارشى تۇرۇشىنى تاكى پومېششىكلارنىڭ يېرىنى مۇسادىرە قىلغانغا قەدەر بارلىق ئۇسۇل ۋە پۈتۈن كۈچ بىلەن قوللايمىز. ئۇنىڭدىن كېيىن (ھەتتا كېيىن ئەمەس، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا) پرولېتارىياتنىڭ ئادەتتىكى دېھقانلارغا قارشى تۇرۇشىنى قوللايمىز. ئىنقىلاپ (دېموكراتىك ئىنقىلاپ) ۋۇجۇتقا چىقىپ ”ئەتىسى“ دېھقانلارنىڭ ئىچكى قىسمىدىكى كۈچلەر مۇناسىۋىتىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقىنى ھازىر ھېساپلاپ ئولتۇرۇش بىھۇدە خىيال بولىدۇ، بىز ھەرگىز تەۋەككۈلچىلىك قىلمايمىز، ئۆزىمىزنىڭ ئىلمىي ۋىجدانىمىزغا خىلاپلىق قىلمايمىز، ئەرزان شوھرەتلەرگە بېرىلمەيمىز، بىز بىرلا نەرسىنى ئېيتالايمىز ۋە ئېيتىمىز: بىز بارلىق دېھقانلارنىڭ دېموكراتىك ئىنقىلاپنى ئىشقا ئاشۇرۇشىغا پۈتۈن كۈچىمىز بىلەن ياردەم بېرىمىز، شۇ يول بىلەن

پرولېتارىيات پارتىيىمىزنىڭ يېڭى ۋە تېخىمۇ يۇكسەك ۋەزىپىگە — سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپقا **تېخىمۇ ئاسان** ۋە مۇمكىن قەدەر تېز كۆچۈشى ئۈچۈن **ئىمكانىيەت يارىتىمىز.** بىز **هازىرقى** دېخانلار قوزغىلىڭنىڭ غەلىبىسىدىن قانداق ماسلىشىشلار، قانداق تەكشىلىكلەر ۋە "ئىجتىمائىلىشىش"لارنىڭ مەيدانغا كېلىدىغانلىقى توغرىسىدا ۋەدە بەرمىدۇق، دەل ئۇنىڭ ئەكسىچە، يېڭى كۈرەش، يېڭى باراۋەرسىزلىك ۋە بىز ئىشقا ئاشۇرۇش ئۈچۈن تىرىشىۋاتقان يېڭى ئىنقىلاپ توغرىسىدا ۋەدە بەردۇق. بىزنىڭ تەلىماتىمىز سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار ئېيتقان چۈچەكلەردىكىدەك "شىرىن" ئەمەس، كىمكى باشقىلارنىڭ تاتلىق نەرسە بېرىشىنىلا ئۈمىت قىلسا، سوتسىيال ئىنقىلاپچىلارنىڭ قېشىغا بارسۇن، بىز ئۇنداق كىشىگە مەرھەمەت، دەيمىز.

بىزنىڭچە، بۇ ماركسىزىملىق نۇقتىنەزەر كومىتېت توغرىسىدىكى مەسىلىگىمۇ جاۋاپ بېرىدۇ. بىزنىڭچە، **سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ دېخانلار** كومىتېتىنىڭ **بولۇشى ئورۇنلۇق ئەمەس:** ئۇ سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ بولسا، دېخانلارغىلا خاس بولمايدۇ؛ ئەگەر دېخانلارنىڭ بولسا، ساپ پرولېتارىياتقا خاس بولمايدۇ، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىگە خاس بولمايدۇ. نۇرغۇن كىشىلەر بۇ ئىككى نەرسىنى ئارىلاشتۇرۇۋېتىشكە خۇشتار، بىز بۇنداق كىشىلەردىن ئەمەسمىز. شارائىت يار بەرگەنلىكى جايدا **ئۆزىمىزنىڭ** كومىتېتلىرىنى، **سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ** كومىتېتلىرىنى ئۇيۇشتۇرۇش ئۈچۈن تىرىشىمىز. بۇ كومىتېتلارغا دېخانلار، كەمبەغەللەر، زىيالىلار، پاھىشە ئاياللار (يېقىندا بىر ئىشچى بىزگە خەت يېزىپ، نېمە ئۈچۈن پاھىشە ئاياللار ئارىسىدا تەشۋىقات ئېلىپ بېرىلمايدۇ دەپ سورىغان)، ئەسكەرلەر، ئوقۇتقۇچىلار، ئىشچىلار، — قىسقىسى، **بارلىق سوتسىيال دېموكراتلار قاتنىشىدۇ، هالبۇكى، سوتسىيال دېموكرات بولمىغان كىشىلەردىن بىرسىمۇ**

قاتناشتۇرۇلمايدۇ. بۇ كومىتېتلار سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيە-سىنىڭ خىزمىتىنى ئىمكان قەدەر ھەر جەھەتتىن قانات يايدۇرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىللە يېزا پرولېتارىياتىنى ئالاھىدە ئۇيۇشتۇرۇش ئۈچۈن تىرىشىدۇ، چۈنكى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى — پرولېتارىياتنىڭ سىنىپىي پارتىيىسى. ھەر خىل كونا نەرسىلەرنىڭ قالدۇقلىرىنى يوقۇتۇشقا چاقىرىپ تۇرىدىغان پرولېتارىياتنى ئۇيۇشتۇرۇش "ئەنئەنىگە موۋاپىق كەلمەيدىغان" ئىشنى قىلغانلىق دەپ ھىساپلاش ئىنتايىن خاتا، شۇڭا، خەتنىڭ بۇ مەسىلە سوزلەنگەن جايلىرىنى پەقەت ئۇقۇشۇلماسلىقتىن كېلىپ چىققان دەپ ئويلىغىمىز كېلىدۇ. شەھەر سانائەت پرولېتارىياتى سوتسىيال دېموكراتنىڭ ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ مۇقەررەر ئاساسىي يادروسى، لېكىن پارتىيىمىزنىڭ پروگراممىسىدا ئېيتىلغىنىدەك، بارلىق ئېكسپلاتاتسىيە قىلىنغۇچى ئەمگەكچىلەر يەنى قول سانائەتچىلەر، كەمبەغەللەر، تىلەمچىلەر، مالايلار، سەرگەردانلار ھەم پاھىشە ئاياللارنى مۇستەسناسىز ھالدا پارتىيىمىز ئەتراپىغا جەلپ قىلىپ، ئۇلارنى تەربىيىلىشىمىز، تەشكىللىشىمىز كېرەك، — بۇنىڭدا مۇتلەق زورۇر بىر شەرت باركى، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئۇلارغا ئەمەس، ئۇلار سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىگە بوي سۇنۇشى، پرولېتارىيات ئۇلارنىڭ مەۋقەسىگە ئەمەس، ئۇلار پرولېتارىياتنىڭ مەۋقەسىگە ئوتۇشى كېرەك.

كىتاپچىلار، بۇنىڭ ئىنقىلاۋىي دېھقانلار كومىتېتى بىلەن نىمە ئالاقىسى بار؟ بۇ ئىنقىلاۋىي دېھقانلار كومىتېتىنىڭ كېرىكى يوق دېگەنلىكمۇ؟ دېگەن سوئالنى قويۇشى مۇمكىن. ياق ئۇنداق ئەمەس، كېرىكى بار. بىزنىڭ غايىمىز يېزىلارنىڭ ھەممە يېرىدە نوقۇل سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ كومىتېتلىرىنى قۇرۇش، ئاندىن شۇلار ئارقىلىق دېھقانلار ئارىسىدىكى بارلىق ئىنقىلاۋىي دېموكراتلار، گورۇھلار ھەم گورۇپپىلار بىلەن كېلىشىم تۈزۈپ، ئىنقىلاۋىي كومىتېت

تەشكىل قىلىش. بۇ، سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ شەھەر-لەردە ئۆزىنى مۇستەقىل تۇتۇپ كەلگىنىگە ۋە قوزغىلاڭ كوتىرىش ئۈچۈن بارلىق ئىنقىلاۋىي دېموكراتلار بىلەن ئىتتىپاق تۈزگىنىگە تاما-مەن ئوخشايدۇ. بىز دېخانلارنىڭ قوزغىلاڭ كوتىرىشىنى قۇۋۋەت-لەيمىز. بىز ئوخشاش بولمىغان ھەر خىل سىنىپنىڭ ئەزالىرىنى ۋە ھەر خىل پارتىيىلەرنى ئاربلاشتۇرۇۋېتىشكە، قوشۇۋېتىشكە قەتئىي قارشى تۇرىمىز. بىزنىڭچە، قوزغىلاڭ كوتىرىش ئۈچۈن، سوتسيال دېموك-راتلار پارتىيىسى **بارلىق** ئىنقىلاۋىي دېموكراتلارغا تۈرتكە بولۇشى، **ھەممىسىنىڭ** تەشكىللىنىشىگە ياردەملىشىشى ۋە ئۇلار بىلەن **يانمۇ-يان تۇرۇپ**— لېكىن ئۇلار بىلەن قوشۇلۇپ كەتمەي — شەھەرلەر-دىكى كوچا توساقلىرىدا جەڭ قىلىشى، يېزىلاردا ئۇلار بىلەن بىللە تۇرۇپ پومىششىكلار ۋە ساقچىلارغا قارشى تۇرۇشى لازىم.

شەھەر ۋە يېزىلاردىكى مۇستەبىتلىككە قارشى قوزغىلاڭلار ياشى-سۇن! ھازىرقى ئىنقىلاپتىكى پۈتكۈل ئىنقىلاۋىي دېموكراتلارنىڭ ئىلغار قوشۇنى — ئىنقىلاۋىي سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسى ياشىسۇن!

«پرولېتارلار» گېزىتىنىڭ 1905 - يىل 9 - ئاينىڭ 14 - كۈنى (1 - كۈنى) دىكى 16 - سانىغا بېسىلغان.

«پرولېتارلار» گېزىتىگە بېسىلغان تېكستى بويىچە بېسىلدى.

«لېنىن ئەسەرلىرى»، 9 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 215 — 223 - بەتلەردىن ئېلىندى.

# ئۇششاق بۇرژۇئازىيە سوتسىيالىزمى ۋە پرولېتارىيات سوتسىيالىزمى

ياۋروپادا، ھەر خىل سوتسىيالىزم تەلىماتلىرى ئىچىدە ماركسىزم ھازىر پۈتۈنلەي ھوكۈمرانلىق ئېرىشتى، سوتسىيالىزم تۈزۈمىنى ئىشقا ئاشۇرۇش يولىدىكى كۈرەش پۈتۈنلەي دىگۇدەك سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى رەھبەرلىكىدىكى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ كۈرىشى بولماقتا. لېكىن ماركسىزم تەلىماتىنى ئاساس قىلغان پرولېتارىيات سوتسىيالىزمىنىڭ بۇ تولۇق ھوكۈمرانلىقى بىردىنلا مۇستەھكەملەنگىنى يوق، بەلكى ئۇششاق بۇرژۇئازىيە سوتسىيالىزمى، ھوكۈمەتسىزلىك ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش بارلىق قالاق تەلىماتلار بىلەن ئۇزاق مۇددەت كۈرەش قىلغاندىن كېيىن مۇستەھكەملەنگەن. بۇنىڭدىن تەخمىنەن 30 يىل ئىلگىرى، ماركسىزم ھەتتا گېرمانىيىدە ئۈستۈنلۈكنى ئىگىلىمىگەن ئىدى، راستىنى ئېيتقاندا، ئەينى ۋاقىتتىكى گېرمانىيىدە ئۇششاق بۇرژۇئازىيە سوتسىيالىزمى بىلەن پرولېتارىيات سوتسىيالىزمى ئارىلىقىدىكى ئوتكۈنچى، ئەبجەش، مۇرەسسەچىل قاراشلار ئۈستۈن تۇراتتى. رومان تىلىدا سۆزلىشىدىغان ئەللەردىكى، مەسىلەن، فرانسىيە، ئىسپانىيە، بېلگىيىلەردىكى ئىلغار ئىشچىلار ئارىسىدا ئەڭ كەڭ تارقالغان تەلىمات، روشەنكى، پرولېتارلارنىڭ نۇقتىسىنەزىرىگە ئەمەس، ئۇششاق بۇرژۇئازىيىنىڭ نۇقتىسىنەزىرىگە ۋەكىللىك قىلىدىغان پرۇدونچىلىق[117]، بلانكىچىلىق[65] ۋە ھوكۈمەتسىزلىك ئىدى.

ماركسىزمنىڭ دەل يېقىنقى نەچچە 10 يىلدا بۇنداق تېز ۋە تولۇق غەلىبىگە ئېرىشىشىگە زادى نىمە سەۋەپ بولدى؟ ھازىرقى زامان جەمىيىتىنىڭ ئىقتىسادىي ۋە سىياسى جەھەتلەردىكى ئومۇمى تەرەققىياتى، ئىنقىلاۋىي ھەركەت ۋە ئېزىلگەن سىنىپلار كۆرىشىنىڭ ئومۇمى تەجرىبىلىرى ماركسىزىملىق نۇقتىنەزەرنىڭ توغرىلىقىنى كۈندىن ـ كۈنگە ئىسپاتلىماقتا. ئۇششاق بۇرژۇئازىيىنىڭ سۇنۇشى بىلەن ئۇششاق بۇرژۇئازىيىنىڭ بارلىق بىر تەرەپلىمە قاراشلىرى ئاقىۋەت ھالاكەتكە مەھكۇم بولىدۇ، كاپىتالىزمنىڭ تەرەققىياتى ۋە كاپىتالىستىك جەمىيەتنىڭ ئىچكى قىسمىدىكى سىنىپىي كۆرەشنىڭ ئۆتكۈرلىشىشى پرولېتارىيات سوتسىيالىزمى ئىدىيىسى توغرىسىدىكى ئەڭ ياخشى تەشۋىق بولدى.

روسىيىدە سوتسىيالىزم توغرىسىدىكى تۈرلۈك قالاق تەلىماتلارنىڭ چوڭقۇر يىلتىز تارتىشىغا، ئەلۋەتتە، روسىيىنىڭ قالاقلىقى سەۋەپ بولغان. روسىيە ئىنقىلاۋىي ئىدىيىسىنىڭ يېقىنقى 25 يىلدىن بۇيانقى پۈتۈن تارىخى — ماركسىزمنىڭ ئۇششاق بۇرژۇئا نارودنىكلىرىنىڭ سوتسىيالىزىمى بىلەن كۆرەش قىلغان تارىخى. روسىيە ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ چاپسان راۋاجلىنىشى ۋە ھەيران قالارلىق مۇۋەپپەقىيەتلىرى ماركسىزمنى روسىيىدىمۇ غەلىبىگە ئىگە قىلغان بولسا، لېكىن يەنە بىر تەرەپتىن، دېخانلارنىڭ قىل سىغمايدىغان ئىنقىلاۋىي ھەركىتىنىڭ راۋاجلىنىشى — بولۇپمۇ دېخانلارنىڭ 1902 ـ يىلى كىچىك روسىيىدىكى مەشھۇر قوزغىلىڭىدىن كېيىن — ھالىدىن كەتكەن نارودنىكلىقنىمۇ سەل جانلاندۇرۇپ قويىدى. ئاتالمىش سوتسىيال ئىنقىلاپچىلارنىڭ ئۆزىگە خاس بار ـ يوق ئىدىيىۋى دەسمايىسى — ياۋروپانىڭ مودا ئاغمىچىلىقى (شىۋجېڭجۇيى، بېرنشتېينچىلىق[115]، ماركس ئۇستىدىكى تەنقىت) بىلەن پەدەزلىنىپ يېڭى تۈس ئالغان كونا نارودنىكلىق. شۇڭا ماركسىزمچىلارنىڭ ساپ

نارودنىكلار ۋە سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار[208] بىلەن بولغان بەس-مۇنازىرىسىدە دېھقانلار مەسىلىسى مەركىزىي ئورۇننى ئىگىلىمەكتە.

نارودنىكلىق مەلۇم دەرىجىدە مۇكەممەللەشكەن ۋە ئىزچىل بولغان بىر خىل تەلىمات. ئۇ كاپىتالىزمنىڭ روسىيىدىكى ھوكۇمرانلىقىنى ئىنكار قىلىدۇ؛ زاۋۇت ئىشچىلىرىنىڭ پۈتكۈل پرولېتارىياتنىڭ ئىلغار جەڭچىسى بولىدىغانلىقىنى ئىنكار قىلىدۇ؛ سىياسى ئىنقىلاب بىلەن بۇرژۇئا سىياسى ئەركىنلىكنىڭ ئەھمىيىتىنى ئىنكار قىلىدۇ؛ ئۇششاق دېھقانلار ئىگىلىكىدىكى دېھقانلار يېزا جامائەسى ئاساسىدا سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپنى دەرھال ئەمەلگە قويۇشنى تەرغىپ قىلىدۇ. ھازىر بۇ مۇكەممەل تەلىماتنىڭ بەزى قالدۇقلىرىلا قالدى، لېكىن ھازىرقى بەس-مۇنازىرىنى ئايدىڭلاشتۇرۇش ۋە بۇ بەس-مۇنازىرىلەرنىڭ بىر بىرىگە تىل-ھاقارەت قىلىشقا ئايلىنىپ كېتىشىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن، مەملىكىتىمىزدىكى سوتسىيال ئىنقىلاپچىلارنىڭ ئادىتىپ قېلىشىغا ئومۇمى ۋە **تۈپ سەۋەپ** بولغان نارودنىكلىقنىڭ مەنبەسىگە دائىم دىققەت قىلىشىمىز لازىم.

نارودنىكلار، روسىيىنىڭ كەلگۈسىدىكى خوجايىنى دېھقانلار، دەپ قارايدۇ. بۇنداق قاراش يېزا جامائەسىنىڭ سوتسىيالىستىك خاراكتېرىغا خۇراپىلارچە ئىشىنىپ كېتىش ۋە كاپىتالىزمنىڭ تەقدىرىگە ئىشەنمەسلىكتىن مۇقەررەر ھالدا كېلىپ چىققان. ماركسىزمچىلار روسىيىنىڭ كەلگۈسىدىكى خوجايىنى ئىشچىلار، دەپ قارايدۇ. روسىيىنىڭ يېزا ئىگىلىگى ۋە سانائىتىدە كاپىتالىزمنىڭ تەرەققى قىلىشى ئۇلارنىڭ قارىشىنى بارغانسېرى كوپ ئىسپاتلىدى. روسىيىدە، ئىشچىلار ھەركىتى ئىنكار قىلىپ بولمايدىغان پاكىتقا ئايلاندى، لېكىن دېھقانلار ھەركىتىگە كەلسەك، نارودنىكلىق بىلەن ماركسىزم ئوتتۇرىسىدىكى بارلىق ئىختىلاپلار ھازىرغا قەدەر مۇشۇ ھەركەتكە بولغان قاراشلىرىنىڭ ئوخشاش بولمايۋاتقانلىقىدا ئىپادىلىنىپ كەلدى.

نارودنىكلارنىڭ نەزىرىدە، دىخانلار ھەركىتى دەل ماركسىزىمنى رەت قىلىپ تاشلىغان؛ ئۇ دەل بىۋاستە سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپقا پايدىلىق ھەركەت؛ ئۇ يەنە كېلىپ بۇرژۇئازىيىنىڭ ھەرقانداق سىياسى ئەركىنلىگىنى ئېتىراپ قىلمايدۇ؛ ئۇ دەل چوڭ ئىگىلىكنى ئەمەس، ئۇششاق ئىگىلىكنى ئاساس قىلىدۇ. قىسقىسى، نارودنىكلارنىڭ نەزىرىدە دىخانلار ھەركىتىنىڭ ئۆزى ھەقىقى ۋە بىۋاستە سوتسىيالىستىك ھەركەت بولۇپ قالغان. نارودنىكلارنىڭ دىخانلارنىڭ يېزا جامائەسىگە خۇراپىلارچە ئىشىنىشى ۋە ھوكۇمەتسىزلىكى ئۇلارنىڭ مۇقەررەر مۇشۇ خۇلاسىگە كېلىدىغانلىغىنى تولۇق كورسىتىدۇ.

ماركسىزىمچىلارنىڭ نەزىرىدە، دىخانلار ھەركىتى سوتسىيالىستىك ھەركەت ئەمەس، دەل دېموكراتىك ھەركەت ھىساپلىنىدۇ. دىخانلار ھەركىتى، ئىجتىمائى ئىقتىسادىي مەزمۇنىدىن ئېيتقاندا، ئىلگىرى باشقا ئەللەردە بولغان دىخانلار ھەركىتىگە ئوخشاش بۇرژۇئا خاراكتېرلىق دېموكراتىك ئىنقىلاپنىڭ تەبىى ھەمرىيى بولىدۇ. ئۇ بۇرژۇئا تۈزۈمىنىڭ ئاساسىغا، تاۋار ئىگىلىگىگە، كاپىتالغا ھەرگىز قارشى تۇرمايدۇ. دەل بۇنىڭ ئەكسىچە، ئۇ يېزىلاردىكى كاپىتالىزىمدىن ئىلگىرىكى يانچىلىققا خاس ھەر خىل كونا مۇناسىۋەتلەرگە، يانچىلىق تۈزۈمىنىڭ بارلىق قالدۇقلىرىنىڭ ئاساسىي تۈۋرۈكى بولغان پومېشچىكلارنىڭ يەر ئىگىدارچىلىغىغا قارشى تۇرىدۇ. شۇڭلاشقا بۇنداق دىخانلار ھەركىتىنىڭ تولۇق غەلىبىسى كاپىتالىزىمنى تۈگەتمەيدۇ، دەل ئۇنىڭ ئەكسىچە، كاپىتالىزىمنىڭ تەرەققىياتىغا تېخىمۇ كەڭ ئاساس يارىتىپ، نوقۇل كاپىتالىزىمنىڭ تەرەققىياتىنى چاپسانلىتىدۇ ۋە كۈچەيتىدۇ. دىخانلار قوزغىلىڭىنىڭ تولۇق غەلىبىسى پەقەت بۇرژۇئا دېموكراتىك جۇمھۇرىيىتىگە يول سېلىپ بېرىدۇ، پرولېتارىياتنىڭ نوقۇل ھالدا بۇرژۇئازىيىگىلا قارشى تۇرۇش كۈرىشى بۇ جۇمھۇرىيەتتە بىرىنچى قېتىم قانات يايىدۇ.

دىمەك بۇ يەردە دەل قارىمۇ-قارشى ئىككى خىل قاراش بار، سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار بىلەن سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ پىرىنسىپلىق ئىختىلاپلىرىنى تەتقىق قىلىشقا ئىنتىلىۋاتقانلىكى كىشى بۇ ئىككى خىل قاراشنى ئېنىق چۈشىنىۋېلىشى لازىم. دىخانلار ھەركىتىنى بىر خىل قاراشتىكىلەر سوتسىيالىستىك ھەركەت دەپ قارىسا، يەنە بىر خىل قاراشتىكىلەر بۇرژۇئا دېموكراتىك ھەركەت دەپ قارايدۇ. بۇنىڭدىن سوتسىيال ئىنقىلاپچىلىرىمىزنىڭ ئەنئەنىۋى ماركسىزىمچىلار دىخانلار مەسىلىسىگە بىر مەھەل "سەل قارىغان" (زادى پىسەن قىلمىغان)دەك قىلىدۇ دەپ يۈز مەرتىۋە، مىڭ مەرتىۋە تەكرارلاپ (مەسىلەن، «ئىنقىلاۋىي روسىيە» گېزىتىنىڭ[207] 75-سانىغا قاراڭلار)، ئۇزلىرىنىڭ نەقەدەر نادانلىقىنى كورسىتىپ كەلگەنلىكىنى كورىمىز. بۇنداق ئىنتايىن نادان پىكىرلەرگە قارشى تۇرۇشنىڭ بىرلا چارىسى باركى، ئاددى داۋلىلارنى تەكرارلاش، سىپى ئۇزىدىن بولغان نارودنىكلارنىڭ كونا قاراشلىرىنى ئوچۇق كورسىتىش، ھەقىقى پەرق دىخانلار مەسىلىسىگە ئېتىۋار بېرىشنى خالاش-خالىماسلىقتا ئەمەس، دىخانلار مەسىلىسىنى ئېتىراپ قىلىش ياكى ئۇنىڭغا سەل قاراشتىمۇ ئەمەس، بەلكى روسىيىنىڭ ھازىرقى دىخانلار ھەركىتى ۋە ھازىرقى دىخانلار مەسىلىسىگە بولغان **مولچەرنىڭ ئوخشاش بولماي ۋاتقانلىغىدا** ئىكەنلىكىنى يۈز قېتىم، مىڭ قېتىملاپ كورسىتىپ تۇرۇش لازىم. ماركسىزىمچىلارنى روسىيىنىڭ دىخانلار مەسىلىسىگە "سەل قارىدى" دىگۈچىلەر، بىرىنچىدىن، ئىنتايىن نادان، چۈنكى روسىيە ماركسىزىمچىلىرىنىڭ ھەممە ئاساسلىق ئەسەرلىرىدە، پلېخانوۋنىڭ «بىزنىڭ پىكىر ئىختىلاپلىرىمىز» (بۇ كىتاپنىڭ نەشر قىلىنغىنىغا 20 يىلدىن ئاشتى)دىن تارتىپ، ئاساسەن نارودنىكلارنىڭ روسىيە دىخانلار مەسىلىسىگە بولغان قارىشىنىڭ خاتا ئىكەنلىگى كورسىتىلگەن. ئىككىنچىدىن، كىمكي ماركسىزىمچىلار دىخانلار مەسىلىسىگە "سەل قارىدى"

دىسە، بۇ ئۇنىڭ، ھازىرقى دېخانلار ھەركىتى بۇرژۇئا دېموكراتىك ھەركەتمۇ ـ ئەمەسمۇ؟ ئوبېكتىپ ئەھمىيىتىدىن ئېيتقاندا، بۇ ھەركەت يانچىلىق تۇزۇمىنىڭ قالدۇقلىرىغا قارشىمۇ ـ ئەمەسمۇ؟ دىگەن ھەقىقى پىرىنسىپلىق پىكىر ئىختىلاپلىرىنى تولۇق مولچەرلەشتىن ئوزىنى قاچۇرۇشقا ئۇرۇنغانلىقىنى ئىسپاتلايدۇ.

سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار بۇ مەسىلىگە ھېچقاچان ئېنىق جاۋاپ بەرگەن ئەمەس ۋە مەڭگۇ بېرەلمەيدۇ، چۈنكى ئۇلار روسىيىدىكى دېخانلار مەسىلىسىگە قارىتا كونا نارودنىكلارنىڭ قارىشى بىلەن ھازىرقى زامان ماركسىزىمچىلىرىنىڭ قارىشى ئوتتۇرىسىدا ئولگۇدەك چىرمىشىپ يۇرمەكتە. سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار دېخانلار ھەركىتىنى مولچەرلەشتە نارودنىكلارنىڭ ئۇششاق بۇرژۇئاچە تەسەۋۋۇرى ۋە خام خىيالىدىن نېرى كېتەلمىگەنلىكى ئۇچۇنمۇ، ماركسىزىمچىلار ئۇلارنى ئۇششاق بۇرژۇئا نۇقتىسىنەزىرىگە ئېسىلىۋالغۇچىلار (ئۇششاق بۇرژۇئازىيە مۇتەپەككۇرلىرى) دەپ ئاتايدۇ.

مانا شۇ سەۋەپتىن، ئەڭ ئاددى داۋلىلارنى تەكرارلاشقا مەجبۇر بولماقتىمىز. روسىيىدىكى ھازىرقى دېخانلار ھەركىتىنىڭ كوزلەيدىغىنى نىمە؟ يەر ۋە ئەركىنلىك. بۇ ھەركەتنىڭ تولۇق غەلىبىسى قانداق ئەھمىيەتكە ئىگە بولىدۇ؟ ئەركىنلىككە ئىگە بولسا، ئۇ پومىششىكلار ۋە ئەمەلدارلارنىڭ دولەتنى باشقۇرۇش جەھەتتىكى ھوكۇمرانلىقىنى ئاغدۇرىدۇ. ئۇ يەرگە ئىگە بولسا، پومىششىكلارنىڭ يەرلىرىنى دېخانـ لارغا ئېلىپ بېرىدۇ. ئەڭ تولۇق ئەركىنلىك ۋە پومىششىكلارنى ئەڭ تولۇق مەھرۇم قىلىش (پومىششىكلاردىن يەرنى تارتىۋېلىش)تاۋار ئىگىلىگىنى يوقىتامدۇ؟ ياق، يوقاتمايدۇ. ئەڭ تولۇق ئەركىنلىك ۋە پومىششىكلارنى ئەڭ تولۇق مەھرۇم قىلىش دېخان ئائىلىلىرىنىڭ يېزا جامائەسى يەرلىرىدىكى ياكى ”ئىجتىمائىلاشتۇرۇلغان“ يەرلەردىكى يەككە ئىگىلىگىنى يوقىتامدۇ؟ ياق، يوقاتمايدۇ. ئەڭ تولۇق ئەركىنلىك

ۋە پومىششىكلارنى ئەڭ تولۇق مەھرۇم قىلىش نۇرغۇن ئاتلىرى بار باي دېخانلار بىلەن ياللانما دېخان ۋە مەدىكارلار ئوتتۇرىسىدىكى، يەنى دېخان بۇرژۇئازىيە بىلەن يېزا پۇرولېتارىياتى ئوتتۇرىسىدىكى ھاڭنى يوقىتامدۇ؟ ياق، يوقاتمايدۇ. دەل ئۇنىڭ ئەكسىچە، يۇقۇرى **تەبىقە** (پومىششىكلار) قانچە تولۇق تارمار قىلىنسا ۋە يوقىتىلسا، بۇرژۇئازىيە بىلەن پۇرولېتارىيات ئوتتۇرىسىدىكى **سىنىپىي** ئوچمەنلىكمۇ شۇنچە كۈچىيىدۇ. دېخانلار قوزغىلىڭىنىڭ تولۇق غەلىبىسى قانداق ئوبيېكتىپ ئەھمىيەتكە ئىگە بولىدۇ؟ بۇ غەلىبە يانچىلىق تۈزۈمنىڭ بارلىق قالدۇقلىرىنى ئۈزۈل-كېسىل يوقىتىدۇ، لېكىن بۇرژۇئازىيىنىڭ ئىگىلىك باشقۇرۇش ئۇسۇلىنى يوقاتمايدۇ، كاپىتالىزمنى يوقاتمايدۇ، جەمىيەتنىڭ سىنىپلارغا، بايلار بىلەن كەمبەغەللەرگە، بۇرژۇئازىيە بىلەن پۇرولېتارىياتقا بۆلۈنۈشىنى يوقاتمايدۇ. ھازىرقى دېخانلار ھەركىتى نېمە ئۈچۈن بۇرژۇئا دېموكراتىك ھەركىتى بولىدۇ؟ بۇنىڭ سەۋەبى، ئۇ ئەمەلدارلار ۋە پومىششىكلارنىڭ ھاكىمىيىتىنى يوقىتىپ، دېموكراتىك ئىجتىمائىي تۈزۈمنى ئورنىتىدۇ، ئەمما بۇ دېموكراتىك جەمىيەتنىڭ بۇرژۇئا ئاساسىنى ئۆزگەرتمەيدۇ، كاپىتالنىڭ ھوكۇمرانلىقىنى يوقاتمايدۇ. ئاڭلىق ئىشچىلار، سوتسىيالىزىمچىلار ھازىرقى دېخانلار ھەركىتىگە قانداق پوزىتسىيە تۇتۇشى كېرەك؟ ئۇلار بۇ ھەركەتنى قوللىشى، ئەمەلدارلار ۋە پومىششىكلارنىڭ ھاكىمىيىتىنى دېخانلارنىڭ پۈتۈنلەي ئاغدۇرۇپ تاشلىشىغا ئەڭ ئاكتىپ، ئۈزۈل-كېسىل ياردەم بېرىشى كېرەك. لېكىن ئۇلار شۇنىڭ بىلەن بىللە دېخانلارغا پەقەت ئەمەلدارلار ۋە پومىششىكلارنىڭ ھاكىمىيىتىنى ئاغدۇرۇشنىڭ ئۆزىلا تېخى كۆپايە قىلمايدىغانلىقىنىمۇ چۈشەندۈرۈشى كېرەك. بۇ ھاكىمىيەتنى ئاغدۇرۇش بىلەن بىللە كاپىتالنىڭ ھاكىمىيىتىنى، بۇرژۇئازىيىنىڭ ھاكىمىيىتىنى يوقىتىشقىمۇ تەييارلىنىش كېرەك، بۇ مەقسەتكە يېتىش ئۈچۈن، دەرھال تولۇق سوتسىيالىزم

تەلىماتىنى يەنى ماركسىزىم تەلىماتىنى تەشۋىق قىلىش ۋە يېزا پۇرولېتارلىرى بىلەن بىرلىشىپ، ئىتتىپاقلىشىپ ھەم ئۇلارنى ئۇيۇش- تۇرۇپ، دېخان بۇرژۇئازىيىسىگە، جۈملىدىن روسسىيىدىكى بارلىق بۇرژۇئازىيىگە قارشى كۈرەش قىلىش لازىم. ئاڭلىق ئىشچىلار سوتى- سىيالىزىم يولىدىكى كۈرەشنى دەپ دېموكراتىزىم يولىدىكى كۈرەشنى ئۇنتۇپ قالسا ياكى دېموكراتىزىم يولىدىكى كۈرەشنى دەپ سوتسىيالىزىم يولىدىكى كۈرەشنى ئۇنتۇپ قالسا بولامدۇ؟ بولمايدۇ، ئاڭلىق ئىشچىلار دەل بۇ ئىككى خىل كۈرەشنىڭ مۇناسى- ۋىتىنى بىلگەنلىكى ئۈچۈن، ئۆزلىرىنى سوتسىيال دېموكراتىزىمچىلار دەپ ئاتىيالىغان. ئۇلار سوتسىيالىزىمغا دېموكراتىزىمدىن، سىياسى ئەركىنلىكتىن باشقا يول بىلەن بارالمايدىغانلىقىنى چۈشىنىدۇ. شۇڭا ئۇلار ئاخىرقى مەقسىدى بولغان سوتسىيالىزىمغا يېتىش ئۈچۈن، دېموك- راتىزىمنى تامامەن ۋە ئۈزۈل-كېسىل ئىشقا ئاشۇرۇشقا كۈچ چىقى- رىدۇ. دېموكراتىزىم يولىدىكى كۈرەشنىڭ شەرت-شارائىتلىرى بىلەن سوتسىيالىزىم يولىدىكى كۈرەشنىڭ شەرت-شارائىتلىرى نىمىشقا ئوخشاش بولمايدۇ؟ چۈنكى بۇ ئىككى خىل كۈرەشتە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئىتتىپاقچىلىرى جەزمەن ئوخشاش بولمايدۇ، ئىشچىلار دېموكراتىزىم يولىدىكى كۈرەشنى بىر قىسىم بۇرژۇئازىيە، بولۇپمۇ ئۇششاق بۇرژۇئازىيە بىلەن بىرلىكتە ئېلىپ بارىدۇ، سوتسىيالىزىم يولىدىكى كۈرەش بولسا ئىشچىلارنىڭ پۈتكۈل بۇرژۇئازىيىگە قارشى كۈرىشى ھېسابلىنىدۇ. ئەمەلدارلار ۋە پومېششىكلارغا قارشى كۈرەشنى بارلىق دېخانلار ھەتتا ھاللىق دېخانلار ۋە ئوتتۇرا دېخانلار بىلەن بىرلىكتە ئېلىپ بېرىشقا بولىدۇ ۋە شۇنداق قىلىش كېرەك. لېكىن بۇرژۇئازىيىگە، شۇنىڭدەك ھاللىق دېخانلارغا قارشى كۈرەشنى بولسا يېزا پۇرولېتارلىرى بىلەن بىرلىكتە ئېلىپ بارغاندىلا ئىشەنچلىك بولىدۇ.

ماركسىزىمنىڭ مۇشۇ ئاددى ھەقىقەتلىرى (بۇ — سوتسىيال ئىنقىلابچىلار تەتقىق قىلىشنى خالىماي كېلىۋاتقان ھەقىقەتلەر)نى كۆز ئالدىمىزغا كەلتۈرسەكلا، سوتسىيال ئىنقىلابچىلارنىڭ ماركسىزىمغا قارشى مۇنۇ "ئەڭ يېڭى" پىكىرلىرىگە باھا بېرىشىمىز ناھايىتى ئاسان بولىدۇ.

«ئىنقىلاۋىي روسىيە» گېزىتى (75-سانى) مۇنداق جار سالىدۇ: "نىمە ئۈچۈن دەرھاللا پۈرولېتارىياتىنىڭ پومىششىكلارغا قارشى تۈرۈشىنى قوللىماي، ئاۋال ئادەتتىكى دىخانلارنىڭ پومىششىكلارغا قارشى تۈرۈشىنى، ئاندىن (يەنى بىرلا ۋاقىتتا) پۈرولېتارىياتىنىڭ ئادەتتىكى دىخانلارغا قارشى تۈرۈشىنى قوللاش كېرەك، بۇنىڭ ماركسىزىم بىلەن نىمە مۇناسىۋىتى بار — بۇنى بىرلا ئاللا بىلىدۇ."

بۇ — ئەڭ ئىپتىدائىي، ئەڭ گودەك ھوكۈمەتسىزلىك قاراش. نۇرغۇن ئەسىرلەردىن بۇيان، ھەتتا نەچچە مىڭ يىلدىن بۇيان، ئىنسانلار بارلىق ئېكسپلاتاتسىيىنى "دەرھال" يوقىتىشنى ئارمان قىلىپ كەلگەن. لېكىن، پۈتۈن دۇنيادىكى مىليونلىغان ئېكسپلاتاتسىيە قىلىنغۇچىلار كاپىتالىستىك جەمىيەتنى بۇ جەمىيەتنىڭ ئۆزىگە خاس تەرەققىيات يونۇلۇشى بويىچە ئۆزگەرتىش مەقسىدىدە بىرلىشىپ ئۈزۈل-كېسىل، قەتئىي ۋە ئومۇمىي يۈزلۈك كۈرەش قىلغانغا قەدەر، بۇ ئارمانلار خام خىيال بولۇپ قېلىۋەردى. ماركسىنىڭ ئىلمىي سوتسىيالىزمى ھازىرقى ھالەتنى ئۆزگەرتىش يولىدىكى ئارزۇنى مەلۇم سىنىپنىڭ كۈرىشى بىلەن بىرلەشتۈرگەن ۋاقىتتىلا، سوتسىيالىزم يولىدىكى خام خىيال مىليونلىغان كىشىلەرنىڭ سوتسىيالىزمنى قولغا كەلتۈرۈش كۈرىشىگە ئايلاندى. سىنىپىي كۈرەشتىن چەتلىگەندە سوتسىيالىزم قۇرۇق گەپ ياكى گودەكلەرچە خام خىيال بولۇپ قالىدۇ. بىزنىڭ روسىيىدە، ئوخشاش بولمىغان ئىككى خىل ئىجتىمائىي كۈچنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئىككى خىل كۈرىشى ئالدى-

مىزدا تۇرماقتا. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋىتى مەۋجۇت بولغانلىقى جايلاردا (سوتسىيال ئىنقىلاپچىلىرىمىز ئۇقۇپ قالسۇنكى، بۇ مۇناسىۋەتلەر ھەتتا دىخانلارنىڭ يېزا جامائەسى ئىچىدە، يەنى ئۇلار پۈتۈنلەي ‟ئىجتىمائىلاشقان" دەپ ھىساپلىغان يەرلەردىمۇ بار) پرولېتارىيات بۇرژۇئازىيىگە قارشى كۈرەش ئېلىپ بارماقتا. ئۇششاق يەر ئىگىلىرى، ئۇششاق بۇرژۇئازلار قاتلىمى بولغان دىخانلار يانچىلىق تۈزۈمىنىڭ ھەممە قالدۇقلىرىغا، ئەمەلدارلار ۋە پومىششىكلارغا قارشى كۈرەش ئېلىپ بارماقتا. سىياسى ئىقتىساتتىن ۋە دۇنيا ئىنقىلاۋى تارىخىدىن پۈتۈنلەي خەۋىرى يوق كىشىلەرلا خاراكتېرى ئوخشاش بولمىغان بۇ ئىككى خىل ئىجتىمائى ئۇرۇشنى كۆرمەيدۇ. ‟دەرھال" دىگەن سۆز بىلەن كۆزىنى پەردىلەۋېلىپ بۇ ئىككى خىل ئۇرۇشنىڭ پەرقىنى كۆرمەسلىك بېشىنى قانىتى ئاستىغا تىقىۋېلىپ، رىياللىقنى ھېچقانداق تەھلىل قىلماسلىق بىلەن باراۋەر.

سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار كونا نارودنىكلىق نۇقتىنەزىرىنىڭ پۈتۈنلۈگىنى ئاللىقاچان يوقىتىپ قويغان، ئۇلار ھەتتا نارودنىكلارغا خاس تەلىماتنىكى نۇرغۇن نەرسىلەرنىمۇ ئۇنتۇپ قالغان. «ئىنقىلاۋىي روسىيە» گېزىتىنىڭ شۇ سانىدا مۇنداق يېزىلغان: ‟لېنىن ئەپەندى دىخانلارنىڭ پومىششىكلارنىڭ يېرىنى تارتىۋېلىشىغا ياردەم بېرىش بىلەن بىللە، ئاز-تولا تەرەققى قىلغان كاپىتالىستىك يېزا ئىگىلىك تۈزۈلمىسىنىڭ خارابىسىدا ئۇششاق بۇرژۇئا ئىگىلىگىنىڭ تىكلىنىشىنى ئاڭسىز ئالغا سۈردى. ئەنئەنىۋى ماركسىزىم نۇقتىنەزىرىدىن قارىغاندا، بۇ ئارقىغا چېكىنگەنلىك ئەمەسمۇ؟"

ئەپەندىلەر، ئۇياتساڭلارچۇ! سىلەر ۋ. ۋ ئەپەندىگلارنى راستىلا ئۇنتۇپ قاپسىلەر! سىلەر ئۇنىڭ ‟كاپىتالىزىمنىڭ تەقدىرى". نىكولاي — ئون ئەپەندىنىڭ ‟ئومۇمى مۇلاھىزە" دىگەنلەرگە ھەم دانىشمەنلىرىڭلارنىڭ باشقا ئەسەرلىرىگە قاراپ بېقىڭلار. شۇ چاغدا

روسىيىدىكى پومىششىكلار ئىگىلىگىنىڭ كاپىتالىزىمىنىڭ ۋە يانچىلىق تۇزۇمنىڭ خۇسۇسىيەتلىرىنى ئۇز ئىچىگە ئالىدىغانلىقىنى ئىسىگىلارغا ئالسىلەر. شۇ چاغدا مەجبۇرى ئەمگەك تۇزۇمنىڭ بىۋاستە قالدۇغى بولغان چاكارلىق تۇزۇمى مەۋجۇت ئىكەنلىكىنى بىلىسىلەر. ئەگەر ماركسنىڭ «كاپىتال»ىنىڭ 3 ـ تومىغا ئوخشاش سىپىي ئۇزىدىن ماركسىزىملىق ئەسەرلەرنى كورسەڭلار، ئۇششاق بۇرژۇئا دىخان ئىگىلىگى باسقۇچىنى باشتىن كەچۇرمەي تۇرۇپ، كاپىتالىستىك ئىگىلىككە راۋاجلانغان ۋە ئايلانغان مەجبۇرى ئەمگەك تۇزۇمىدىكى ئىگىلىكنىڭ ھېچ يەردە يوقلۇغىنى ۋە بولۇشىمۇ مۇمكىن ئەمەسلىگىنى بىلىسىلەر. سىلەر ئاللىقاچان ئەبجىغى چىققان ئاددىي ئۇسۇللار بىلەن ماركسىزىمنى قاغايسىلەر، كاپىتالىستىك يىرىك ئىگىلىك مەجبۇرى ئەمگەك تۇزۇمىدىكى ئىگىلىكنىڭ ئورنىنى بىۋاستە ئىگىلىيەلەيدۇ دەيدىغان كۇلكىلىك، ئاددىي قاراشنى ماركسىزىمغا تاڭىسىلەر! سىلەر پومىششىكلار دىخانلارغا قارىغاندا يۇقۇرى ھوسۇل ئالىدۇ، شۇڭا پومىششىكلارنى مەھرۇم قىلىش بىر قەدەم ئارقىغا چېكىنگەنلىك بولىدۇ دەيسىلەر. بۇنداق پىكىر ئوتتۇرا مەكتەپ 4 ـ يىللىق ئوقۇغۇچىسىنىڭلا ئاغزىدىن چىقىدۇ. ئەپەندىلەر! ئويلاپ بېقىڭلار، يانچىلىق تۇزۇم يىمىرىلىۋاتقان ۋاقىتتا، مەھسۇلاتى تۆۋەن بولغان دىخان يەرلىرىنى مەھسۇلاتى يۇقۇرى بولغان پومىششىكلارنىڭ يەرلىرىدىن ئايرىپ چىقىش ”بىر قەدەم چېكىنگەنلىك“ بولامدۇ؟

روسىيىدىكى ھازىرقى پومىششىكلار ئىگىلىگى كاپىتالىزىم بىلەن يانچىلىق تۇزۇمنىڭ خۇسۇسىيەتلىرىنى ئۇز ئىچىگە ئالغان. دىخانلارنىڭ پومىششىكلارغا قارشى ھازىرقى كۇرىشى، ئوبىكتىپ ئەھمىيىتىدىن ئىيتقاندا، دىخانلارنىڭ يانچىلىق تۇزۇمنىڭ قالدۇقلىرىغا قارشى كۇرەش ھىساپلىنىدۇ. لېكىن ئايرىم ـ ئايرىم ئەھۋاللارنىڭ ھەممىسىنى بىر ـ بىرلەپ ساناپ، ھەر بىر ئايرىم ئەھۋالنى دەڭسەپ، دورىخانىنىڭ

تارازىسىغا سېلىپ، يانچىلىق تۈزۈمىنىڭ قەيەردە تاماملىنىدىغانلىقىنى ۋە نوقۇل كاپىتالىزمنىڭ قەيەردىن باشلىنىدىغانلىقىنى پۈك ئىگىز-پەس قىلماي بەلگىلەپ چىقىشقا ئۇرۇنۇش، ئۆزىنىڭ تالىپلىق مىجەزىنى ماركسىزمچىلارغا تاڭغانلىق بولىدۇ. ئۇششاق سودىگەرلەر-دىن سېتىۋالغان لازىمەتلىكلەرنىڭ باھاسىدىن قايسى قىسمىنىڭ ئەمگەك قىممىتىدىن ھاسىل بولغانلىقىنى ۋە قايسى قىسمىنىڭ ئالدامچىلىقتىن ھاسىل بولغانلىقىنى ھېساپلاپ چىقالمايمىز. ئەپەندى-لەر، بۇنىڭلىق بىلەن ئەمگەك قىممىتى تەلىماتىنى تاشلىۋېتىش كېرەك دېيىشكە بولامدۇ؟

ھازىرقى پومىششىكلار ئىگىلىكى كاپىتالىزم بىلەن يانچىلىق تۈزۈمىنىڭ خۇسۇسىيەتلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇنىڭدىن تالىپلارلا، بىزنىڭ مەجبۇرىيىتىمىز — ھەر بىر ئايرىم ئەھۋالدىكى ھەر بىر ئۇششاق خۇسۇسىيەتلەرنى ئىجتىمائىي خاراكتېرى بويىچە دەڭسەپ، ھېساپلاپ ۋە ئېنىق يېزىپ چىقىشتىن ئىبارەت دېگەن خۇلاسىنى چىقىرىدۇ. خىيالپەرەسلەرلا بۇنىڭدىن، خاراكتېرى ئوخشاش بولمىغان ئىككى خىل ئىجتىمائىي ئۇرۇشنى پەرقلەندۇرۇشىمىزنىڭ ”ھاجىتى يوق“ دېگەن خۇلاسىنى چىقىرىدۇ. ئەمىلىيەتتە، بۇنىڭدىن چىقىدىغان بىردىن-بىر خۇلاسە مۇنداق: بىز ئۆزىمىزنىڭ پۇروگىراممىمىز ۋە تاكتىكىمىزدا، كاپىتالىزمغا قارشى نوقۇل پۇرولېتارىياتلىق كۈرەش بىلەن يانچىلىق تۈزۈمگە قارشى ئومۇمىي دېموكراتىك (ۋە ئومۇمىي دېخانلار) كۈرىشىنى بىرلەشتۈرۈشىمىز كېرەك.

ھازىرقى يېرىم يانچىلىق تۈزۈمىدىكى پومىششىكلار ئىگىلىكىدە كاپىتالىزمنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى قانچە بەك تەرەققىي قىلسا، يېزا پۇرولېتارىياتىنى دەرھال ئۆز ئالدىغا ئۇيۇشتۇرۇشنىڭ زۆرۈرىيىتىمۇ شۇنچە جىددىي بولىدۇ، چۈنكى شۇنداق بولغاندا، مەيلى قانداق يول بىلەن مۇسادىرە قىلىنمىسۇن، نوقۇل كاپىتالىستىك ئانتاگونىسيە

ياكى نوقۇل پرولېتارىياتلىق ئانتاگونىيە شۇنچە چاپسان ئاشكارىلان-
ندۇ. يوممىشىك ئەنگلىگىدە كاپىتالىزىمىنىڭ خۇسۇسىيىتى قانچە
كۈچلۈك بولسا، دېموكراتىك مۇسادىرە سوتسىيالىزمىنى ھەقىقى
قولغا كەلتۈرۈش يولىدىكى كۈرەشنى شۇنچە تېز كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ،
دېمەك "ئىجتىمائىلاشتۇرۇش" دېگەن سوزنىڭ ياردىمى بىلەن
دېموكراتىك ئىنقىلاپنى ساختىلىق بىلەن غايىۋىلەشتۈرۈش چارىسى
يەنىمۇ خەتەرلىك بولىدۇ. يوممىشىكلار ئەنگلىگىدە كاپىتالىزم
بىلەن يانچىلىق تۈزۈمىنىڭ ئارىلىشىپ كەتكەنلىگىدىن چىقىرىلىدىغان
خۇلاسە ئەنە شۇ.

دېمەك، نوقۇل پرولېتارىياتنىڭ كۈرىشىنى ئادەتتىكى دېخانلارنىڭ
كۈرىشى بىلەن بىرلەشتۈرۈش، لېكىن بۇ ئىككى خىل كۈرەشنى
ئارىلاشتۇرۇۋەتمەسلىك كېرەك. ئادەتتىكى دېموكراتىزىملىق كۈرەش
بىلەن ئادەتتىكى دېخانلارنىڭ كۈرىشىنى قوللاش كېرەك، لېكىن
بۇنداق غەيرى سىنىپىي كۈرەشكە ھەرگىز قوشۇلۇپ كەتمەسلىك،
ئىجتىمائىلاشتۇرۇش دېگەنگە ئوخشاش ساختا ئىبارىلەر بىلەن ئۇنى
غايىۋىلەشتۈرمەسلىك لازىم، شەھەر ۋە يېزىلاردىكى پرولېتارىياتنى
تامامەن مۇستەقىل، سىنىپقا مەنسۇپ بولغان سوتسىيال دېموكراتلار
پارتىيىسىگە ئۇيۇشتۇرۇشنى بىر مىنۇتمۇ ئۇنتۇماسلىق كېرەك. بۇ
پارتىيە ئەڭ قەتئى دېموكراتىزىمنى ئۈزۈل-كېسىل قوللايدۇ،
لېكىن ئۇ ھەرگىز تاۋار ئىگىلىگى شارائىتىدا "تەڭلىك" يارىتىش
كويىدا بولىدىغان ئەكسىيەتچىل خام خىيال ۋە ئۇرۇنۇشلارنىڭ
قايمۇقتۇرۇشى بىلەن ئىنقىلاپ يولىدىن چەتلىمەيدۇ. دېخانلارنىڭ
پوممىشىكلارغا قارشى كۈرىشى ھازىر ئىنقىلاۋىي كۈرەش، يوممىشىك-
لارنىڭ يېرىنى مۇسادىرە قىلىش نوۋەتتىكى ئىقتىسادىي ۋە سىياسى
تەدرىجى تەرەققىيات مەزگىلىدە، ھەر جەھەتتىن ئېيتقاندا ئىنقىلا-
ۋىي تەدبىر، بىز مۇشۇنداق ئىنقىلاۋىي دېموكراتىزىملىق تەدبىرنى

قوللايمىز. لېكىن بۇنداق تەدبىرنى "ئىجتىمائىيلاشتۇرۇش" دەپ داڭلاپ، تاۋار ئىگىلىكى شارائىتىدا يەردىن "تەڭ" پايدىلىنىش مۇمكىن دەپ ئۆزىنى ۋە خەلقنى ئالداش بولسا ئەكسىيەتچىل سوتسىيالىزىمچىلارغا خاس ئەكسىيەتچىل ئۇششاق بورژۇئا خام خىيالى بولىدۇ.

«پرولېتارلار» گېزىتىنىڭ 1905 - يىل 11 - ئاينىڭ 7 - كۈنى (10 - ئاينىڭ 25 - كۈنى) دىكى 24 - سانىغا بېسىلغان.

«پرولېتارلار» گېزىتىدىكى تېكىستى بويىچە بېسىلدى.

«لېنىن ئەسەرلىرى»، 9 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 426 — 434 - بەتلەردىن ئېلىندى.

# پارتىيە تەشكىلاتى ۋە پارتىيە ئەدەبىياتى

سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئىشىنىڭ ئوكتەبىر ئىنقىلاۋى-دىن[272] كېيىن روسىيىدە ۋۇجۇتقا كەلگەن يېڭى شارائىتلىرى پارتىيە ئەدەبىياتى مەسىلىسىنى كۈن تەرتىپكە كىرگۈزدى. قانۇنسىز مەتبۇئات بىلەن قانۇنلۇق مەتبۇئات ئوتتۇرىسىدىكى پەرق — يانچىلىق ۋە ئىستىبدات ئاساسىدىكى روسىيە دەۋرىنىڭ بۇ خۇنۇك مىراسى يوقىلىشقا باشلىدى. ئۇ تېخى يوقالغىنى يوق، ئۇنىڭ يوقىلىشى تېخى ئۇزاق. باش مىنىستىرىمىزنىڭ مۇناپىق ھوكۇمىتى ھىلىمۇ ئەسكىلىك قىلماقتىكى، ھەتتا «ئىشچىلار ۋەكىللىرى سوۋېتىنىڭ ئاخباراتى»[273] "قانۇنسىز" ھالدا چىقىرىلىۋاتىدۇ، لېكىن يول قويماسلىققا ھوكۇمەت-نىڭ كۈچى يەتمىگەن نەرسىنى "تەقىپلەش"كە ئۇرۇنۇشتەك ئەخمىقانە ھەركەتلەر ھوكۇمەتنى شەرمەندە قىلىش، ھوكۇمەتكە يەنە بىر مەنىۋى زەربە بولۇشتىن باشقا، ھېچ نەتىجە بەرمىدى.

قانۇنسىز مەتبۇئات بىلەن قانۇنلۇق مەتبۇئات ئوتتۇرىسىدا پەرق مەۋجۇت بولۇپ تۇرغاندا، پارتىيە مەتبۇئاتى بىلەن غەيرى پارتىيە مەتبۇئاتى مەسىلىسى ناھايىتى ئاددى، ناھايىتى مۇجمەل ھەم ناھايىتى نورمالسىز ھەل قىلىنىپ كەلدى. قانۇنسىز مەتبۇئاتنىڭ ھەممىسى پارتىيە مەتبۇئاتى بولۇپ، بۇلارنى ھەرقايسى تەشكىلاتلار چىقىراتتى، پارتىيىنىڭ ئەمىلىي ئىش بىلەن شۇغۇللانغۇچى خادىملار تەشكىلاتلىرى بىلەن مەلۇم ئالاقىسى بار مۇئەسسەسەلەر باشقۇراتتى. قانۇنلۇق مەتبۇئاتنىڭ ھەممىسى غەيرى پارتىيە مەتبۇئاتى ئىدى، —

چۈنكى پارتىيىۋىلىك تەقىپ قىلىنغان ئىدى، — لېكىن ئۇ يا ئۇ پارتىيىگە، يا بۇ پارتىيىگە "مايىل" ئىدى. بۇنداق غەلىتە بىرلىشىش، نورمالسىز "ھەمخانىلىق" ۋە ساختا نىقاپلارنىڭ بولۇشى مۇقەررەر ئىدى؛ پارتىيىنىڭ كۆزقاراشلىرىنى ئىپادىلەشنى خالايدىغان كىشىلەرنىڭ زورمۇ-زور دەپ سالىغان تۇتۇق سۆزلىرى پارتىيىنىڭ شۇ كۆز-قاراشلىرىغا ئىگە كىشى بولۇپ يېتىشمىگەن، ماھىيەتتە تېخى پارتىيە ئادىمى بولمىغان كىشىلەرنىڭ پىشمىغان ۋە قورققاقلىق بىلەن ئېيتقان سۆزلىرى بىلەن ئارىلىشىپ كەتتى.

ئېزوپچە ئۇسلۇپ. ئەدەبىياتتىكى خوشامەتچىلىك، تىلدىكى قۇللۇق، ئىدىيە جەھەتتىكى يانچىلىق لەنىتى زامان! روسىيىدە بارلىق جانلىق ھەم يېڭى شەيئىلەرنى بوغۇۋاتقان بۇ رەسۋاچىلىقلارغا پۇرولېتارىيات بەرھەم بەردى. ئەمما پۇرولېتارىيات روسىيىگە ھازىرچە پەقەت يېرىم ئەركىنلىك ئېلىپ كەلدى.

ئىنقىلاپ تېخى ئورۇنلانغىنى يوق. چارىزىمنىڭ ئىنقىلاپنى يېڭىشكە قۇربى **يەتمەي قالغان بولسا**، ئىنقىلاپنىڭمۇ چارىزىمنى يېڭىشكە ھازىرچە قۇربى **يەتمەيدۇ**. بىز شۇنداق زاماندا ياشىماقتىمىزكى، ئۇچۇق، سەمىمىي، توغرا، ئۇزۇل-كېسىل پارتىيىۋىلىك بىلەن مەخپىي، يېپىق، — "دىپلوماتىك"، ھىلىگەرلىك ئاساسىدىكى "قانۇنلۇق" نىڭ بۇنداق غەيرى تەبىي بىرلىشىشى ھەممىلا يەردە كورۇنۇپ تۇرۇپتۇ. بۇ غەيرى ئەھۋال بىزنىڭ گېزىتلىرىمىزدىمۇ كورۇنۇپ تۇرىدۇ: گۇچكوۋ جانابلىرى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئەركىن بۇرژۇئازىيىنىڭ مۆتىدىل گېزىتلىرىنى تەقىپلەپ زالىملىق قىلىۋاتىدۇ، دەپ ھەرقانچە قاغىسىمۇ، ھەقىقەت بەرىبىر ھەقىقەت، روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى مەركىزىنىڭ نەشر ئەپكارى «پۇرولېتارلار» گېزىتى[222] ھىلىھەم مۇستەبىت ۋە ساقچىلار ھوكۇم سۈرۈپ تۇرغان روسىيىنىڭ

سىرتىدا قالماقتا.

مەيلى قانداقلا بولمىسۇن، ئىنقىلاپنىڭ يېرىمى ھەممىمىزنى خىزمەتلەرنى يېڭىۋاشتىن ئورۇنلاشتۇرۇشقا دەرھال كىرىشىشكە مەجبۇر قىلدۇ. ھازىر ئەدەبىياتنىڭ ھەممىسى 90 پىرسەنت پارتىيە ئەدەبىياتىغا ئايلىنىشى، ھەتتا "قانۇن"لۇق ھالدا ئايلىنىشى مۇمكىن. ئەدەبىيات پارتىيە ئەدەبىياتى بولۇشى كېرەك. سوتسىيالىستىك پرولېتارىيات بۇرژۇئاچە ئەخلاقنىڭ ئەكسىچە، بۇرژۇئا كارخانا ئىگىلىرى يەنى سودىگەرلەر نەشرىياتچىلىقىنىڭ، ئەدەبىياتتىكى بۇرژۇئا شوھرەتپەرەسلىك، شەخسىيەتچىلىكنىڭ، "تورىلەرچە ھوكۇمەتسىزلىك" ۋە مەنپەئەتپەرەسلىكنىڭ ئەكسىچە **پارتىيە ئەدەبىياتى** پىرىنسىپىنى ئوتتۇرىغا قويۇشى، بۇ پىرىنسىپنى ئالغا سۈرۈشى ھەمدە بۇ پىرىنسىپنى مۇمكىن قەدەر تولۇق ۋە مۇكەممەل شەكىلدە ئەمەلگە ئاشۇرۇشى كېرەك.

پارتىيە ئەدەبىياتىنىڭ بۇ پىرىنسىپى نىمىدىن ئىبارەت؟ ئۇ شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، ئەدەبىيات ئىشى سوتسىيالىستىك پرولېتارىياتقا نىسبەتەن ئايرىم شەخس ياكى گۇرۇھنىڭ بېيىش قورالى بولالمايدۇلا ئەمەس، بەلكى پرولېتارىياتنىڭ ئومۇمى ئىشى بىلەن ئالاقىسىز خۇسۇسى ئىشمۇ بولالمايدۇ. يوقالسۇن پارتىيىۋىلىكى يوق ئەدىپلەر! يوقالسۇن ئۆزىنى كىشىلەردىن ئۈستۈن تۇتىدىغان ئەدىپلەر! ئەدەبىيات ئىشى ئومۇمى پرولېتارىيات ئىشىنىڭ **بىر قىسمى** بولۇشى، پۈتكۈل ئىشچىلار سىنىپىنىڭ پۈتكۈل ئاڭلىق ئاۋانگارتى يۈرگۈزۈۋاتقان بىر تۇتاش، ئۇلۇغ سوتسىيال دېموكراتىك ماشىنىنىڭ "چاقى ۋە ۋىنتىسى" بولۇشى كېرەك. ئەدەبىيات ئىشى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ تەرتىپلىك، پىلانلىق ۋە بىر تۇتاش خىزمىتىنىڭ تەركىۋى قىسمى بولۇشى لازىم.

نېمىسلاردا "ئوقسانىسىز ئوخشىتىش بولماس" دىگەن ماقال

بار. مېنىڭ ئەدەبىياتنى ۋېنىتىغا، جانىنى ھەركەتنى ماشىنىغا ئوخشى-
تىشمىدىمۇ نۇقسان بار. ھەتتا بۇنداق ئوخشىتىش ئەركىن ئىدىيۋى
كۈرەش، تەنقىت ئەركىنلىگى، ئەدەبىي ئىجادىيەت ئەركىنلىگى
ۋاھاكازالارنى چوكۇرىدۇ، قاتماللاشتۇرىدۇ، "بيۇروكىراتلاشتۇرىدۇ"
دەپ ۋاي-دات سالىدىغان بەزىبىر ئەسەبىي زىيالىلارمۇ چىقىپ قالار.
بۇنداق ۋاي-داتلار، ماھىيەتتە، بۇرژۇئا زىيالىلىرىنىڭ شەخسىيەتچىلى-
گىنىڭ ئىپادىسى، خالاس. سوزسىزكى، ئەدەبىياتنى بۇنداق بىر
ئەندىزىگە، بىر قېلىپقا سېلىپ باراۋەرلەشكە، ئازچىلىقنى كوپچىلىككە
بوي سۇندۇرۇشقا تېخىمۇ بولمايدۇ. سوزسىزكى، بۇ ئىشتا شەخسى
ئىجاتچانلىق بىلەن شەخسى ھەۋەسكە، ئىدىيە بىلەن خىيال، شەكىل
بىلەن مەزمۇنغا كەڭ زىمىن ئېچىپ بېرىشكە مۇتلەق كاپالەتلىك
قىلىش لازىم. بۇلارنىڭ ھەممىسگە قىل سىغمايدۇ، لېكىن بۇلارنىڭ
ھەممىسى پرولېتارىيات پارتىيىسى ئىشىنىڭ تەركىۋىي قىسمى بولغان
ئەدەبىياتنى پرولېتارىيات پارتىيىسى ئىشىنىڭ باشقا قىسىملىرى
بىلەن ئولۇك ھالدا، بىر قاتارغا قويۇشقا بولمايدىغانلىغىنىلا ئىسپات-
لايدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسى بۇرژۇئازىيىگە ۋە بۇرژۇئا دېموكىراتلىرىغا
يات ۋە ئاجايىپ تۇيۇلغان قائىدىنى يەنى ئەدەبىيات ئىشى، مەيلى
قانداقلا بولمىسۇن، جەزمەن سوتسىيال دېموكىراتلار پارتىيىسى
خىزمىتىنىڭ باشقا قىسىملىرى بىلەن چەمبەرچەس باغلانغان بولۇشى
شەرت دىگەن قائىدىنى ھەرگىزمۇ رەت قىلمايدۇ. گېزىت پارتىيە
تەشكىلاتلىرىنىڭ ئورگان گېزىتى بولۇشى لازىم. ئەدىپلەر چوقۇم
پارتىيە تەشكىلاتلىرىغا كىرىشى كېرەك. نەشرىيات بىلەن كىتاپ
ئامبارلىرى، كىتاپخانىلار بىلەن قىرائەتخانىلار، كۇتۇپخانىلار بىلەن
كىتاپ ماگىزىنلىرى — بۇلارنىڭ ھەممىسى پارتىيىگە تەۋە ئورگان
بولۇشى، پارتىيىگە ئوز خىزمىتىدىن دوكلات قىلىپ تۇرۇشى لازىم.
ئۇيۇشقان سوتسىيالىستىك پرولېتارىيات بۇ خىزمەتلەرنىڭ ھەممىسىگە

ئەھمىيەت بېرىشى، نازارەت قىلىپ تۇرۇشى، جانلىق پۇرولېتارىيات ئىشىدىكى جۇشقۇن، كوترەڭگۈ روھىنى بۇ خىزمەتلەرنىڭ ھەممىسىگە ئىستىنناسىز سىڭدۇرۇشى ۋە شۇ ئارقىلىق روسىيىنىڭ يازغۇچى يېزىشنى، كىتاپخان ئوقۇشنى بىلىدۇ دەيدىغان كونا يېرىم ئوبلو-موۋچە[217]، يېرىم تىجارەت خاراكتېرىدىكى پىرىنسىپىنىڭ ھەممە ئاساسىنى يوقىتىش كېرەك.

ئەلۋەتتە، بىز ئاسىياچە كىتاپ گېزىت تەكشۈرۈش تۈزۈمى ۋە ياۋروپا بۇرژۇئازىيىسى بۇزۇپ ۋە رەسۋا قىلىۋەتكەن ئەدەبىيات ئىشىنىڭ بۇنداق يېڭىلىنىشىنى بىراقلا ئەمەلگە ئاشۇرغىلى بولىدۇ دىمەكچى ئەمەسمىز. بىز قانداقتۇ ھەممىنىڭ بىر خىل سېستىمىدا بولۇشىنى تەشۋىق قىلىش ياكى بىرقانچە قارار چىقىرىش بىلەنلا ۋەزىپىنىڭ ھوددىسىدىن چىقىشنى خىيالىمىزغىمۇ كەلتۈرۈپ باقمىدۇق. ياق، بۇ ساھەدە شەكىلۋازلىق زادىلا يارىمايدۇ. گەپ شۇنىڭدىكى، پۈتۈن پارتىيىمىزدىكىلەر ۋە پۈتكۈل روسىيىدىكى ئاڭلىق سوتسىيال دېموكراتىك پۇرولېتارىيات بۇ يېڭى ۋەزىپىنى چۈشىنىدىغان، ئېنىق قىلىپ ئوتتۇرىغا قويىدىغان ۋە ئۇنى ھەر يەردە ئورۇنلاشقا كىرىشىدىغان بولسۇن. بىز يانچىلىق كىتاپ-گېزىت تەكشۈرۈش تۈزۈمىنىڭ ئاسارىتىدىن قۇتۇلۇپ، ئەمدى سودىگەرلەرچە بۇرژۇئا ئەدەبىي مۇناسىۋەتلىرىنىڭ ئاسارىتى ئاستىدا قېلىشنى خالىمايمىز ھەم ئاسارەت ئاستىدا قالمايمىز. بىز يالغۇز ساقچىلارنىڭ زۇلمىدىن قۇتۇلغان مەنىدىكى ئەركىن مەتبۇئاتنى ئەمەس، بەلكى كاپىتالدىن، شوھرەتپەرەسلىكتىن ھەتتا بۇرژۇئا ھوكۇمەتسىزلىرىنىڭ شەخسىيەتچى-لىكىدىنمۇ قۇتۇلغان ئەركىن مەتبۇئاتنى ۋۇجۇتقا كەلتۈرىمىز ۋە چوقۇم ۋۇجۇتقا كەلتۈرەلەيمىز.

بۇ ئاخىرقى سوزلەر غەلىتە سوزلەردەك ياكى كىتاپخانلارنى مەسخىرە قىلغان سوزلەردەك تۇيۇلسا كېرەك. ئەركىنلىكنى قىزغىن

ھىمايە قىلغۇچى بىرەر زىيالى: بۇ نىمە دېگىنىڭىز! بۇ قانداق گەپ! ئەدىبىي ئىجادىيەتتەك بۇنداق نەپىس شەخسى ئىشنى كوللىكتىپقا بوي سۇندۇرماقچىمۇسىز! ئىشچىلارغا ئىلىم-پەن، پەلسەپە، گۈزەل سەنئەت مەسىلىلىرىنى كوپ ئاۋاز بىلەن ھەل قىلدۇرماقچىمۇسىز! مۇتلەق شەخسى مەنىۋى ئىجادىيەتنىڭ مۇتلەق ئەركىنلىگىنى ئىنكار قىلماقچىمۇسىز! دەپ ۋاقىرىشى مۇمكىن.

ئۇپكەڭلەرنى بېسىۋېلىڭلار، جاناپلار! بىرىنچىدىن، بىز پارتىيە ئەدەبىياتى ۋە ئۇنىڭ پارتىيە نازارىتىدە بولۇشى ئۇستىدە سوزلەۋاتىمىز. ھەركىم خالىغان نەرسىنى ئەركىن-ئازادە، ھېچقانداق چەكلەنمەي يازسا، سوزلىسە بولىدۇ. لېكىن ھەر بىر ئەركىن تەشكىلات (جۇملىدىن پارتىيىنىڭ) پارتىيە نامىدىن پايدىلىنىپ پارتىيىگە قارشى كوزقاراشلارنى تەرغىپ قىلغان ئەزالىرىنى قوغلىۋېتىش ئەركىنلىگىمۇ بولىدۇ. سوزدە ۋە مەتبۇئاتتا تولۇق ئەركىنلىك بولۇشى كېرەك. لېكىن تەشكىلاتلارغا ئۇيۇشۇشتىمۇ تولۇق ئەركىنلىك بولۇشى لازىم. مەن سوز ئەركىنلىگى دەپ ساڭا خالىغىنىڭچە ۋاقىراشقا، يالغان سوزلەشكە ۋە خالىغىنىڭنى يېزىشقا تولۇق ھوقۇق بېرىشىم كېرەك. ئەمما سەنمۇ تەشكىلاتلارغا ئۇيۇشۇش ئەركىنلىگى دەپ ماڭا ئۇنى-بۇنى سوزلەپ يۇرگەن ئادەملەر بىلەن بىرلىشىش ياكى ئۇلاردىن ئاجراش ھوقۇقىنى بېرىشىڭ كېرەك. پارتىيە شۇنداق بىر ئىختىيارى ئىتتىپاقكى، ئەگەر ئۇ پارتىيىگە قارشى نۇقتىنەزەرلەرنى تارقاتقۇچى ئەزالاردىن ئوزىنى تازىلىمىسا، ئۇ ئاۋال ئىدىيىۋى جەھەتتىن، كېيىن بولسا ماددى جەھەتتىن مۇقەررەر پارچىلىنىپ كېتىدۇ. پارتىيىۋىلىك كوزقاراش بىلەن پارتىيىگە قارشى كوزقاراشنىڭ چېكىنى ئايرىيدىغان نەرسە — پارتىيە پروگراممىسى، پارتىيىنىڭ تاكتىكىلىق قارارلىرى ۋە پارتىيە نىزامنامىسى، ئۇنىڭدىن قالسا خەلقارا سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ۋە ئۇنچە تۇراقلىق

بولمىغان، ئۇنچە ساپ ماركسىزىمچى بولمىغان، ئۇنچە توغرا يول تۇتمىغان ئۇنسۇرلارنى ياكى ئېقىملارنى ئوز پارتىيىسىگە دائىم دىگۇدەك قوبۇل قىلىپ كەلگەن ۋە شۇنىڭ بىلەن بىللە، ئوز پارتىيىسىنى ۋاقتى-ۋاقتىدا "تازىلاپ"مۇ تۇرغان خەلقارا پىرولېتارىيات ئىختىيارى ئىتتىپاقلىرىنىڭ بارلىق تەجرىبىلىرىدۇر. بۇرژۇئا "تەنقىت ئەركىنلىكى" تەرەپدارى بولغان جاناپلار — پارتىيىمىز ئىچىدىمۇ خۇددى شۇنداق بولىدۇ. ئەمدى پارتىيىمىز بىردىنلا ئاممىۋى ئاساسلىق پارتىيىگە ئايلانماقتا، ھازىر بىز ئاشكارا تەشكىلاتقا جىددى ئايلىنىش دەۋرىدە تۇرماقتىمىز، ئەمدى پارتىيىمىزگە بىر-مۇنچە تۇراقسىز (ماركسىزىملىق نۇقتىسىنەزەر بويىچە قارىغاندا) ئادەملەر، ئېھتىمال بەزى خرىستىيانلار، ھەتتا بەزى تىلسىماتچىلارمۇ كىرىپ قېلىشى مۇمكىن. بىزنىڭ ئاشقازىنىمىز چىدامىلىق، بىز ئۇيۇلتاشتەك، مەزمۇت ماركسىزىمچىلار. بىز ئاشۇ تۇراقسىز ئادەملەرنى ھەزىم قىلىۋاتىمىز. پارتىيە ئىچىدىكى پىكىر ۋە تەنقىت ئەركىنلىكى، كىشىلەرنىڭ پارتىيە دەپ ئاتىلىدىغان ئەركىن تەشكىلاتلارغا ئۇيۇشۇش-قىمۇ ئەركىن ئىكەنلىكىنى ھېچ يادىمىزدىن چىقارتمايدۇ.

ئىككىنچىدىن، جانابى بۇرژۇئا شەخسىيەتچىلىرى، سىلەرگە شۇنى ئېيتىپ قويايلىكى، سىلەرنىڭ مۇتلەق ئەركىنلىك توغرىسىدىكى سوز-لىرىڭلار ساختىپەزلىكتىن باشقا نەرسە ئەمەس. پۇل ھوكۇمرانلىقىنى ئاساس قىلغان جەمىيەتتە، ئەمگەكچى ئامما گادايلىشىپ، بىر ئوچۇم بايلار تەييارتاپلىق بىلەن ياشاۋاتقان جەمىيەتتە، ھەقىقى ۋە ئەمەلىي "ئەركىنلىك"نىڭ بولۇشى مۇمكىن ئەمەس. جانابى يازغۇچى، سىز بۇرژۇئا نەشرىياتچىلىرىڭىزدىن ئايرىلىپ ئەركىن يۇرەلەمسىز؟ سىز-دىن بۇزۇق ھىكايىلەر ۋە رەسىملەرنى يارىتىشى، پاھىشىۋازلىقنى تەسۋىرلەش ئارقىلىق "مۇقەددەس" سەھنە سەنئىتى، "تولۇقلاش"نى تەلەپ قىلغان بۇرژۇئا كىتاپخانلىرىڭىزغا ۋە تاماشىچىلىرىڭىزغا باغلىق

ئەمەسمۇسىز؟ مۇتلەق ئەركىنلىك دىگەنلەر بۇرژۇئازىيىنىڭ ياكى هوكۇمەتسىزلەرنىڭ قۇرۇق داۋراڭلىرىغۇ (چۈنكى هوكۇمەتسىزلىك دۇنياقاراش سۇپىتىدە شەكلى ئۆزگەرگەن بۇرژۇئا ئىدىيىسى). جەمىيەتتە ياشىغان هالدا شۇ جەمىيەتتىن چەتتە تۇرۇش مۇمكىن ئەمەس، بۇرژۇئا يازغۇچىسى، سەنئەتكارى ۋە ئەرتىسىنىڭ ئەركىنلىگى چەندازىغا، ساتقىنلىققا ۋە گېلىنى بېقىشقا قارام بولۇش چۈمپەردىسىدىن (ياكى بىر خىل نىقاپتىن) باشقا نەرسە ئەمەس.

بىز سوتسىياليستلارنىڭ بۇنداق ساختىپەزلىكلەرنى پاش قىلىشىمىز، بۇنداق نىقاپلارنى بىتچىت قىلىشىمىز، سىنىپسىز ئەدەبىيات ۋە سەنئەتنى بارلىققا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئەمەس (بۇ پەقەت سىنىپلار بولمىغان سوتسىياليستىك جەمىيەتتىلا مۇمكىن بولىدۇ)، بەلكى هەقىقى، ئەركىن ۋە پۇرولېتارىياتقا **ئوچۇق-ئاشكارا** باغلانغان ئەدەبىيات ئارقىلىق ئەركىنلىگى ساختا ۋە ئەمەلىيەتتە بۇرژۇئازىيىگە باغلانغان ئەدەبىياتقا قارشى تۇرۇش ئۈچۈندۇر.

مانا مۇشۇنداق ئەدەبىيات ئەركىن ئەدەبىيات بولىدۇ، چۈنكى ئۇنىڭ قوشۇنىغا تۇركۇم-تۇركۇملەپ يېڭى كۈچلەرنى جەلپ قىلىدىغان نەرسە مەنپەئەتپەرەسلىك بىلەن شوهرەتپەرەسلىك ئەمەس، بەلكى سوتسىياليستىك ئىدىيە ۋە ئەمگەكچى خەلققە بولغان خەيرىخاهلىقتۇر. مانا مۇشۇنداق ئەدەبىيات ئەركىن ئەدەبىيات بولىدۇ، چۈنكى بۇنداق ئەدەبىيات قوسىغىنى تويغۇزۇۋېلىپ كۈن بويى ئويناپ يۈرىدىغان خانىملارغا، توخلۇققا شوخلۇق قىلىپ، سېمىزلىكنى كوتىرەلمەي قالغان "ئون مىڭچە ئىسلزادىلەر"گە خىزمەت قىلمايدۇ، بەلكى ئەلنىڭ گۈلى، كۈچ-قۇدرىتى ۋە ئىستىقبالى بولغان مىليونلىغان ۋە ئون مىليونلىغان ئەمگەكچى خەلق ئۈچۈن خىزمەت قىلىدۇ. مانا مۇشۇنداق ئەدەبىيات ئەركىن ئەدەبىيات بولىدۇ، ئۇ ئىنسانىيەتنىڭ ئىنقىلاۋى ئوي-پىكرىنىڭ ئەڭ يېڭى مۇۋەپپەقىيەتلىرىنى سوتسىيا-

لىستىك پرولېتارىياتىنىڭ تەجرىبىسى ۋە جانلىق ئىشى بىلەن بېيىتىدۇ، ئۇ ئوتمۇش تەجرىبىسى (ئىپتىدائىي خىيالى فورمىدىكى سوتسىيالىزمدىن ئوسۇپ يېتىلگەن سوتسىيالىزم) بىلەن هازىرقى تەجرىبىسى (ئىشچى يولداشلارنىڭ نوۋەتتىكى كۈرەشلىرى)نى دائىم بىر بىرىگە تەسىر كورسىتىدىغان قىلىپ باغلايدۇ.

ئىشلەيلى، يولداشلار! ئالدىمىزدا قىيىن لېكىن ئۇلۇغ ۋە ئۈنۈملۈك يېڭى ۋەزىپە يەنى سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار هەركىتى بىلەن چەمبەرچەس باغلانغان، دائىرىسى كەڭ، تارمىقى كوپ، رەڭمۇ-رەڭ ئەدەبىيات ئىشلىرى تۇرۇپتۇ. سوتسىيال دېموكراتىك ئەدەبىياتنىڭ هەممىسى پارتىيىۋى ئەدەبىيات بولۇشى كېرەك. بارلىق گېزىت-ژورنال ۋە نەشرىيات ۋاهاكازالار دەرهال ئۆز ئىشلىرىنى يېڭىلاشلىرى كېرەك، يەنى شۇنداق هالغا كەلسۇنكى، ئۇلار يا ئۇنداق-يا بۇنداق پرىنسىپلار ئاساسىدا پارتىيىنىڭ بىرەر تەشكىلاتىغا پۈتۈنلەي كىرىشسۇن. شۇنداق بولغاندىلا، "سوتسىيال دېموكراتىك" ئەدەبىيات چىن سوتسىيال دېموكراتىك ئەدەبىيات بولىدۇ. شۇنداق بولغاندىلا ئۇ ئۆز ۋەزىپىسىنى ئادا قىلالايدۇ. شۇنداق بولغاندىلا ئۇ بۇرژۇئازىيە جەمىيىتى رامكىسىدا تۇرۇپمۇ بۇرژۇئازىيە ئاسارىتىدىن قۇتۇلۇپ، هەقىقى ئىلغار ۋە ئۇزۇل-كېسىل ئىنقىلاۋىي سىنىپلارنىڭ هەركىتىگە قوشۇلۇپ كېتەلەيدۇ.

«يېڭى هايات» گېزىتىنىڭ 1905-يىل 11-ئاينىڭ 13-كۈنىدىكى 12-سانىغا بېسىلغان.

ئىمزا: ن. لېنىن

«يېڭى هايات» گېزىتىدىكى نۇسخىسى بويىچە بېسىلدى.

«لېنىن ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە نەشرى، 10-توم، 24-29-بەتلەردىن ئېلىندى.

# ئارمىيە ۋە ئىنقىلاپ

سېۋاستوپولدىكى قوزغىلاڭ كۈندىن ـ كۈنگە كېڭەيمەكتە. ۋەقە ـ نىڭ ئايىغىنى چىقىرىدىغان پەيت يېقىنلاپ قالدى. ئەركىنلىك يولىدا كۈرەش قىلىۋاتقان دېڭىز، قۇرۇقلۇق ئارمىيە ئەسكەرلىرى باشلىق ـ لارنى ۋەزىپىلىرىدىن ئېلىپ تاشلىدى. ئىشلار تەرتىپلىك. ھوكۇ ـ مەتنىڭ كرونشتات ۋەقەسىدىكىدەك[274] رەزىل ھىلە ـ نەيرەڭلىرىنى تەكرارلىشىغا، بىرەر قىرغىنچىلىق قىلىشىغا ئىمكانىيەت بولمىدى. كېمە ئەترىتى دېڭىزغا چىقىشنى رەت قىلدى ھەمدە ھوكۇمەت دائىرىلىرى قوزغىلاڭچىلارنى باستۇرۇشقا ئۇرۇنىدىغان بولسا شەھەرگە تېگىمىز دەپ تەھدىت سالماقتا. 17 ـ ئوكتەبىردىكى يارلىقتا ۋەدە قىلىنغان ئەركىنلىكنى قوراللىق قوغدايمەن، دەپ "يۈرەكلىك" بايان قىلغانلىقى تۈپەيلىدىن ۋەزىپىسىدىن ئېلىپ تاشلانغان دېڭىز ئارمىيە جۇڭۋېيى شمىت «ئوچاكوۋ» ناملىق ھەربىي كېمىنىڭ قوماندانلىق ۋەزىپىسىنى تاپشۇرۇۋالدى. «رۇس» گېزىتىنىڭ[275] خەۋەر قىلىشىچە، دېڭىز ئارمىيىسى ئەسكەرلىرىنىڭ قورال ـ ياراق تاپشۇرۇش قەرەلى بۈگۈن (15 ـ كۈنى) توشىدىكەن.

دېمەك، بىز ھەل قىلغۇچ پەيت ھارپىسىدا تۇرۇۋاتىمىز. قوزغى ـ لاڭچىلار تولۇق غەلىبە قىلامدۇ ياكى بېسىقتۇرۇۋېتىلەمدۇ ۋە ياكى بىرەر كېلىشىم ئىمزالىنامدۇ، بۇنى يېقىنقى بىرنەچچە كۈن (ئېھتى ـ مال بىرنەچچە سائەت) ئىچىدە كورىمىز. قانداقلا بولمىسۇن، سېۋاس ـ توپول ۋەقەسى ئارمىيە ئىچىدىكى كونا قۇللۇق تۈزۈمنىڭ (ئەسكەر ـ

لەرنى قوراللانغان ماشىنىغا، ئەركىن ئارزۇ ـ ئىستەكلەرنى باستۇرىدىـ
غان قورالغا ئايلاندۇرىدىغان تۈزۈمنىڭ) پۈتۈنلەي بەربات بولغانلىـ
قىنى كورسىتىدۇ.

روسىيە ئارمىيىسىنىڭ (1849 ـ يىللىدىكىگە ئوخشاش) روسىيە
چېگرىسىدىن ئوتۇپ، ئىنقىلاپنى باستۇرىدىغان[276] دەۋرى بارسا
كەلمەسكە كەتتى. ھازىر ئارمىيە مۇستەبىتلىكتىن قەتئى ۋازكەچتى.
ئارمىيە پۈتۈنلەي ئىنقىلاۋىلىشىپ كەتكىنى يوق. قۇرۇقلۇق ۋە
دېڭىز ئارمىيە ئەسكەرلىرىنىڭ سىياسى ئېڭى تېخى ناھايىتى توۋەن.
لېكىن، مۇھىمى شۇكى، ئۇلار ئويغاندى، ئەسكەرلەر ئىچىدە ئوز
ھەركىتىنى باشلىۋەتتى، ئەركىنلىك روھى ھەممىلا يەردە گەزەرمىلەرگە
سىڭىپ كىردى. روسىيە گەزەرمىلىرى تۈرمىسىنىڭ ھەرقانىدىغىدىنمۇ
يامان بولۇپ كەلدى؛ ئادەمنى گەزەرمىدىكىدەك بوغۇش ۋە ئېزىش
ھېچقانداق يەردە بولغان ئەمەس. ئادەمنى شۇ قەدەر قىيناش،
ساۋاش ۋە خورلاش ھېچ يەردە بولۇپ باقىقان ئەمەس. ئەنە شۇ
گەزەرمىلەرمۇ ئىنقىلاپنىڭ ماكانى بولۇپ قالدى.

سېۋاستوپول ۋەقەسى يەككە ـ يېگانە، تاسادىپى ۋەقە ئەمەس.
دېڭىز ۋە قۇرۇقلۇق ئارمىيىلىرىدە بېۋاستە قوزغىلاڭ كوتىرىش يولىدا
بۇرۇن بولۇپ ئوتكەن ھەركەتلەرنى قويۇپ تۇرايلى. پەقەت پېتېرـ
بۇرگدىكى ئۇچقۇننى سېۋاستوپولدىكى يالقۇن بىلەن سېلىشتۇرۇپ
كورەيلى. ھازىر پېتېربۇرگدىكى قىسىملاردا ئەسكەرلەرنىڭ قويۇـ
ۋاتقان تەلەپلىرىنى نەزەرگە ئېلىپ ئوتەيلى (بۇ تەلەپلەر گېزىتىمىزـ
نىڭ تۇنۇگۈنكى سانىغا بېسىلدى). بۇ تەلەپلەرنىڭ تىزىمى نەقەدەر
قالتىس ھوججەت ـ ھە! بۇ ھوججەت قۇل ئارمىيىسىنىڭ ئىنقىلاۋىي
ئارمىيىگە ئايلىنىۋاتقانلىقىنى ئوچۇق كورسىتىدۇ. ئەمدى بۇ تەلەپـ
لەرنىڭ بارلىق قۇرۇقلۇق، دېڭىز ئارمىيىلىرىگە تارقىلىشىنى قانداق
كۈچ توسيالىسۇن؟

پېتېربۇرگدىكى ئەسكەرلەر كىيىم ـ كېچەك، ئوزۇق ـ تۈلۈك، تۇرار جاي شارائىتىنى ياخشىلاشنى، مائاشىنىڭ كۆپەيتىلىشىنى، ھەربىي خىزمەت ئۆتەش قەرەللى بىلەن كۈندىلىك مەشغۇلات ۋاقتىنىڭ قىسقارتىلىشىنى تىلەيدۇ. لېكىن ئۇلارنىڭ تەلەپلىرى ئىچىدە يۇقىرا سۈپەتىدىكى ئەسكەرلەرلا قويالايدىغان تەلەپلەر كۆپرەك سالماقنى ئىگىلەيدۇ. ھەربىي كىيىمى بىلەن ”بارلىق پۇقرالارغا ئوخشاش“ يىغىنلارغا قاتنىشىش ھوقۇقىغا، گەزەرمىدە بارلىق گېزىتلەرنى ئوقۇش ۋە ساقلاش ھوقۇقىغا ئىگە بولۇش، ئېتىقاتتا ئەركىن بولۇش، ھەممە مىللەت ھوقۇقتا باراۋەر بولۇش، گەزەرمىدىن باشقا يەرلەردە باشلىق- لارغا سالام بېرىدىغان ئىشلارنى پۈتۈنلەي ئەمەلدىن قالدۇرۇش، چاكارلىقنى، ھەربىي سوتنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش ھەمدە ھەربىي سوتتىكى بارلىق ئەنزىلەرنى ئادەتتىكى ھەق ـ تەلەپ سوتىنىڭ تەك- شۈرۈپ بىر تەرەپ قىلىشىغا ئۆتكۈزۈپ بېرىش، كوللېكتىپ ھالدا ئەرز قىلىش ھوقۇقىغا ئىگە بولۇش، باشلىقلارنىڭ سەل ـ پەل بول- سىمۇ ئادەم ئۇرۇش نىيىتى سېزىلىپ قالسا ئۆزىنى ئۆزى قوغداش ھوقۇقىغا ئىگە بولۇش. پېتېربۇرگ ئەسكەرلىرىنىڭ ئەڭ ئاساسىي تەلەپلىرى ئەنە شۇ.

بۇ تەلەپلەر ئارمىيىنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمىنىڭ ئەركىنلىك ئۈچۈن كۆرەش قىلدۋاتقان سېۋاستوپولدىكى قوزغىلاڭچىلار بىلەن تىلەكداش ئىكەنلىكىنى كورستىپ بېرىدۇ.

بۇ تەلەپلەر مۇستەبىت تۈزۈم مالايلىرىنىڭ ئارمىيە بىتەرەپ، ئارمىيە سىياسىي بىلەن كارى بولمىسۇن ۋاھاكازا دېگەن سەپسەتە- لىرىنىڭ ساختىلىقىنى، بۇ سەپسەتىلەر ئەسكەرلەرنىڭ قىلچىلىكمۇ ھىسداشلىقىغا ئېرىشەلمەيدىغانلىقىنى كورستىدۇ.

ئارمىيە بىتەرەپ بولالمايدۇ ھەم بولماسلىقى كېرەك. ئارمىيىنى سىياسىي بىلەن كارى بولمايدىغان قىلىش بۇرژۇئازىيە بىلەن چارى-

زېمىنىڭ ساختىپەز مالايلىرىنىڭ شوئارى، ئەمەلىيەتتە بولسا، ئۇلار ئارمىيىنى ئەكسىيەتچىل سىياسىغا سورەپ كىرىپ، روسسىيە ئەسكەرلىرىنى گېزدەندىلەرنىڭ مالىيى ۋە ساقچىلارنىڭ چوماقچىسى قىلىۋالدى. ئەركىنلىك يولىدىكى ئومۇمىي خەلق كۆرىشىنىڭ سىرتىدا تۇرۇشقا بولمايدۇ. كىمكى بۇ كۆرەشكە كوڭۈل بولمەيدىكەن، ئۇ ئەركىنلىكنى مازاق قىلىش ئۈچۈنلا ئەركىنلىككە ۋەدە بەرگەن ساقچى هوكۇمەتىنىڭ زورلۇق-زومبۇلۇقلىرىنى قوللىغانلىق بولىدۇ، خالاس.

پۇقرا سۇپىتىدىكى ئەسكەرلەر قويغان تەلەپلەر ئەينى زامانىدا سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ تەلىۋى، بارلىق ئىنقىلاۋىي پارتىيىلەرنىڭ تەلىۋى، ئويغانغان ئىشچىلارنىڭ تەلىۋى ئىدى. ئەركىنلىكنى قوللىغۇچىلار قاتارىغا قوشۇلۇش، خەلق تەرەپكە ئۆتۈش، ئەركىنلىك ئىشلىرىنىڭ غەلىبە قازىنىشىنى ۋە ئەسكەرلەرنىڭ تەلەپلىرىنىڭ ئىشقا ئېشىشىنى كاپالەتلەندۈرىدۇ.

لېكىن، بۇ تەلەپلەرنى چىن مەنىدە تولۇق ۋە ئىشەنچلىك هالدا ئىشقا ئاشۇرۇش ئۈچۈن، يەنە ئالغا قاراپ كىچىككىنە بىر قەدەم تاشلاشقا توغرا كېلىدۇ. مۇدھىش گەزەرمىلەرنىڭ ئەمگەك ئازاۋىنى يەتكىچە تارتىۋاتقان ئەسكەرلەرنىڭ ئايرىم-ئايرىم تىلەكلىرىنى بىر مۇكەممەل تەلەپ قىلىپ توپلاپ چىقىش لازىم. يىغىنچاقلاپ كەلگەندە بۇ تەلەپلەر دائىمىي ئارمىيىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش، ئۇنىڭ ئورنىغا قوراللانغان ئومۇمىي خەلقنى دەسسىتىشتىن ئىبارەت بولىدۇ.

هەممىلا جايدا ۋە بارلىق ئەلدە دائىمىي ئارمىيىنى تاشقى دۈشمەنگە تاقابىل تۇرىدۇ دېگەندىن كورە، ئىچكى دۈشمەنگە تاقابىل تۇرىدۇ، دېگەن تۈزۈك. دائىمىي ئارمىيە هەممىلا يەردە ئەكسىيەتچىل كۈچلەرنىڭ قورالى، كاپىتالنىڭ ئەمگەككە قارشى كۈرىشىدىكى

ھالىتى، خەلقنىڭ ئەركىنلىكىنى ئۆجۇقتۇرىدىغان ھالەت بولۇپ قالدى. ئىلمىزنىڭ ئۇلۇغ ئازاتلىق ئىنقىلاۋىدا، بىز قىسمەن تەلەپ-لەر بىلەن چەكلىنىپ قالماسلىغىمىز لازىم. بىز بالايى-ئاپەتنىڭ يىلتىزىنى قومۇرۇپ تاشلىشىمىز لازىم. دائىمى ئارمىيىنى تۈپتىن بىكار قىلىشىمىز لازىم. ئارمىيە قوراللانغان خەلق بىلەن بىرلەشسۇن، ئەسكەرلەر ئۆزلىرىنىڭ ھەربى بىلىملىرىنى خەلققە تاراتسۇن، گەزەر-مىلەر ئەمەلدىن قالدۇرۇلسۇن، ئۇنىڭ ئورنىغا ئەركىن ھەربى مەكتەپ قۇرۇلسۇن. ئەگەر قوراللىق خەلق مىلىتارىستلارنى يوقىتىپ، بارلىق ئەسكەرلەرنى پۇقراغا، قولىغا قورال ئالالايدى-غانلىكى پۇقرالارنى ئەسكەرگە ئايلاندۇرسا، مۇشۇنداق قورال-لانغان خەلق روسسىيە ئەركىنلىكىنىڭ تۈۋرۈگى بولۇپ بەرسە، ئۇ ھالدا، دۇنيادىكى ھەرقانداق كۈچ ئەركىن روسسىيىگە چىقىلىشقا پېتىنالمايدۇ.

غەربي ياۋروپانىڭ تەجرىبىسى دائىمى ئارمىيىنىڭ ئىنتايىن ئەكسىيەتچىلىكىنى كورسەتتى. ھەربى ئىلىم مۇداپىە ئۇرۇشىدىمۇ، ھۇجۇمغا ئۆتۈش ئۇرۇشىدىمۇ ئۇرۇش ۋەزىپىلىرىنىڭ ھوددىسىدىن چىقالايدىغان خەلق ئەسكەرلىرىنى تولۇق ۋۇجۇتقا چىقىرىشقا بولىدى-غانلىغىنى ئىسپاتلىدى. ساختىپەز ۋە ھىسسىياتچان بۇرژۇئازىيە قورالسىز-لاندۇرۇشنى خىيال قىلىپ يۇرىۋەرسۇن. دۇنيادا ئىزىلگۈچىلەر ۋە ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنغۇچىلار تېخى مەۋجۇت بولۇپ تۇرغاندا، بىز قورالسىزلاندۇرۇش ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئومۇمى خەلقنى قورال-لاندۇرۇش ئۈچۈن تىرىشىمىز. ئومۇمى خەلق قوراللانغاندىلا، ئەر-كىنلىككە تولۇق كاپالەتلىك قىلغىلى بولىدۇ. ئومۇمى خەلق قورال-لانغاندىلا، ئەكسىيەتچىل كۈچلەرنى ئۈزۈل-كېسىل يوقاتقىلى بولىدۇ. مۇشۇنداق ئۆزگىرىشلەر بولغان شارائىتتا بىر ئوچۇم ئېكسپىلاتاتسىيە قىلغۇچىلار ئەمەس، مىليونلىغان ئەمگەكچى خەلق ئەركىنلىكتىن

ھەقىقىي تۈردە بەھرىمەن بولالايدۇ.

1905 ـ يىلى 11 ـ ئاينىڭ 15 ـ كۈنى (28 ـ كۈنى) يېزىلغان.

«يېڭى ھايات» گېزىتىنىڭ 1905 ـ يىلى 11 ـ ئاينىڭ 16 ـ كۈنىدىكى 14 ـ سانىغا بېسىلغان.

ئىمزا: ن. لېنىن

گېزىتكە بېسىلغان نۇسخىسى بويىچە بېسىلدى.

«لېنىن ئەسەرلىرى»، 10 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 34 ـــ 37 ـ بەتلەردىن ئېلىندى.

# سوتسىيالىستىك پارتىيە ۋە پارتىيىسىز ئىنقىلاۋىلىق

## 1

روسسيدكى ئنقلاۋي هەركەت ئاهاللەرنڭ يېڭى-يېڭى قاتلاملرىدا تېز ئەۋج ئېلىپ، بىرمۇنچە پارتيىسز تەشكلاتلارنڭ ئارقا-ئارقىدىن قۇرۇلۇشغا ئمكانيەت تۇغدۇرماقتا. باستۇرۇش ۋە زىيانكەشلك ئۇزاققا سوزۇلغانسېرى، كىشلەرنڭ بىرلىششكە بولغان تەلۋى كۈچيىپ بارماقتا. كوپ هاللاردا ئېنىق، مۇقم شەكىل ئالمىغان غەلتە خاراكتىردىكى ئۇنداق ياكى مۇنداق تەشكلاتلار پەيدا بولۇۋاتىدۇ. بۇلاردا ياۋروپادىكى تەشكلاتلاردەك روشەن دائىرە يوق، ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرى سىياسى خاراكتىر ئالغان. سىياسى كۈرەش ئىقتىسادىي كۈرەش بىلەن بىرلىشىپ كەتكەن (مەسىلەن، ئىش تاشلاشلار)، سىياسى كۈرەش بىرلەشكەن، ۋاقتلىق ياكى بىر قەدەر تۇراقلىق بولغان تەشكلاتلارنڭ بىرلەشمە شەكلىنى بارلىققا كەلتۈرگەن.

بۇنداق هاللارنڭ ئەهمىيىتى نىمە؟ سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى بۇنىڭغا قانداق پوزىتسىيە تۇتۇشى كېرەك؟

چىڭ پارتىيىۋىلىك — يۇكسەك دەرىجىدە تەرەققى قىلغان سىنىپي كۈرەشنڭ هەمراسى ۋە نەتىجىسى. بۇنىڭ ئەكسىچە، سىنىپي كۈرەشنى ئاشكارا ۋە كەڭ ئېلىپ بېرىش ئۇچۈن، كامالەتكە

يەتكەن چىلىك پارتىيىۋىلىكىنىڭ بولۇشى زورۇر. شۇڭا، ئاگىلىق پۇرو-لېتارىيات پارتىيىسى — سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ھەممىلا ۋاقىتتا پارتىيىسىزلىككە قارشى شەرتسىز كۈرەش قىلىپ، پىرىنسىپتا چىلىك تۇرىدىغان، زىچ ئىتتىپاقلاشقان سوتسىيالىستىك ئىشچىلار پارتىيىسىنى قۇرۇش ئۈچۈن ھارماي-تالماي تىرىشىشى لازىم. كاپىتالىزم تەرەققىياتى بارلىق خەلقنى سىنىپلارغا قانچىكى چوڭقۇر ئايرىپ، سىنىپلار ئوتتۇرىسىدىكى زىددىيەتلەرنى كەسكىنلەشتۈرسە، بۇ خىزمەت ئاما ئارىسىدا شۇنچە ئۈنۈملۈك بولىدۇ.

روسىيىدىكى ھازىرقى ئىنقىلاپنىڭ نۇرغۇن پارتىيىسىز تەشكىلات-لارنى بارلىققا كەلتۈرگەنلىكى ۋە كەلتۈرۈۋاتقانلىقى تامامەن چۈشە-نىشلىك. بۇ ئىنقىلاپ ئىجتىمائىي-ئىقتىسادىي مەزمۇنىدىن ئېيتقاندا، دېموكراتىك ئىنقىلاپ يەنى بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىدۇر. بۇ ئىنقىلاپ ياتچىلىق ئاساسىدىكى مۇستەبىتلىكنى ئاغدۇرىدۇ، بۇرژۇئا تۈزۈمىنى مۇستەبىتلىكتىن ئازات قىلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بۇرژۇئا جەمئىيىتىدىكى بارلىق سىنىپلارنىڭ تەلىۋىنى ئەمەلگە ئاشۇرىدۇ، بۇ مەنىدىن ئېيت-قاندا، بۇ ئىنقىلاپ ئومۇمى خەلق ئىنقىلاۋى بولىدۇ. ئەلۋەتتە، بۇ ئېلىمىزنىڭ ئىنقىلاۋى سىنىپىي ئىنقىلاپ ئەمەس، دېگەنلىك ئەمەس، ئەلۋەتتە ئۇنداق دېگەنلىك بولمايدۇ. لېكىن، بۇ ئىنقىلاپنىڭ تىغى بۇرژۇئا جەمئىيىتى نۇقتىسىدىن قارىغاندا، زاماندىن قالغان ۋە قېلىش ئالدىدا تۇرغان، بۇرژۇئا جەمئىيىتى بىلەن زادى سىغىشالمايدىغان ۋە ئۇنىڭ تەرەققىياتىغا توسقۇنلۇق قىلىۋاتقان سىنىپلار ۋە تەبىقىلەرگە قارىتىلغان. دۆلەتنىڭ پۈتۈن ئىقتىسادىي تۇرمۇشى ئۆزىنىڭ بارلىق ئاساسىي خۇسۇسىيەتلىرى جەھەتتىن بۇرژۇئا شەكلىنى ئالغان، ئاھا-لىنىڭ مۇتلەق زور كۆپچىلىكى، ئەمىلىيەتتە، بۇرژۇئازىيە شارائىتىدا ياشاۋاتقان ئىكەن، ئۇنداقتا، ئەكسىلئىنقىلاپچىلارنىڭ ئىنتايىن ئاز، ”خەلق“ بىلەن سېلىشتۇرغاندا، ھەقىقەتەن ”بىر ئۇچۇم“ بولۇپ قېلىشى

تۇرغان گەپ. شۇڭا، بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىنىڭ سىنىپىي خاراكتىرى، مۇقەررەر ھالدا بۇرژۇئازىيە جەمئىيىتىدىكى بارلىق سىنىپلارنىڭ مۇستەـ بىتلىكلە ۋە يانچىلىقلقا قارشى "ئومۇمىي خەلق" كۈرىشى تۈسىنى، مۇنداقلا قارىغاندا، سىنىپسىزلىق تۈسىنى ئالغان بولۇپ كورۇنىدۇ.

بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى دەۋرى روسسىيەدىمۇ، باشقا دولەتلەردىكىگە ئوخشاش، كاپىتالىزىم جەمئىيىتىگە خاس سىنىپىي زىددىيەتلەرنىڭ ئانچە بەك تەرەققى قىلىپ كەتمىگەنلىكى بىلەن خاراكتىرلىنىدۇ. دەرۋەقە، ھازىر روسسىيەدە كاپىتالىزىمنىڭ تەرەققىيات دەرىجىسى 1789 ـ يىلدىكى فرانسىيىنىڭكىدىنلا ئەمەس، ھەتتا 1848 ـ يىلدىكى گېرمانىيىنىڭكىدىنمۇ كوپ ئېشىپ كەتتى. لېكىن، نوقۇل كاپىتالىستىك زىددىيەتلەر ئېلىمىزدە "مەدىنىيەت" بىلەن ياۋايىلىق، ياۋروپا پەدىسى بىلەن تاتار پەدىسى، كاپىتالىزىم بىلەن يانچىلىق ئوتتۇرىسىدىكى زىددىيەتلەر تەرىپىدىن زور دەرىجىدە يېپىلىپ تۇرغانلىقى يەنى ھەممىدىن ئاۋال كاپىتالىزىمنىڭ تەرەققىياتىنى ئىلگىرى سۈرۈپ، كاپىـ تالىزىم ئۈچۈن فېودالىزىم قالدۇقلىرىنى تۈگىتىش، پرولېتارىياتـ نىڭمۇ، بۇرژۇئازىيىنىڭمۇ تۇرمۇش ۋە كۈرەش شارائىتىنى ياخشىلاش تەلىۋىنى ئىشقا ئاشۇرۇش كېرەك بولۇۋاتقانلىقى گۇمانسىز.

ھەقىقەتەن ھازىر، روسسىيەدىكى ھەر بىر زاۋۇتنىڭ، ھەر بىر ئىشـ خانىنىڭ، ھەر بىر تۈمەن دۈينىڭ، ھەر بىر چارلىغۇچى ئەترەتنىڭ، ھەر بىر دىنىي رايوننىڭ، ھەر بىر مەكتەپ ۋە باشقىلارنىڭ ئوتتۇرىغا قويغان سانسىز تەلەپلىرى، تاپشۇرۇقلىرى ۋە ئەرز ـ شكايەتلىرىنى تەپسىلى كورۇپ چىققىدىغان بولساق، ئۇلارنىڭ مۇتلەق زور كوپچىـ لىكىنىڭ ساپ "مەدىنى" (ئەگەر شۇنداق دېيىش مۇمكىن بولسا) تەلەپلەر ئىكەنلىكىنى ئاسانلا بايقىۋالىمىز. شۇنى كورستىپ ئوتمەكـ چىمەنكى، بۇلار ئالاھىدە سىنىپىي تەلەپلەر ئەمەس، بەلكى قانۇن جەھەتتىكى ئەقەللىي تەلەپلەر، بۇ تەلەپلەر كاپىتالىزىمنى ۋەيران

قىلمايدۇ، ئەكسىچە، كاپىتالىزىمنى ياۋروپاچە ئىش كورىدىىغان يولغا سىلىپ قويىدۇ، كاپىتالىزىمنى قوپاللىقتىن، ۋەھشىلىكتىن، پارىخور- لۇقتىن ھەمدە "روسىيە"گە خاس يانچىلىقنىڭ باشقا قالدۇقلىرىدىن قۇتۇلدۇرىدۇ. ئەمىلىيەتتىمۇ، پۈرولېتارىياتنىڭ تەلەپلىرى كوپ ھا- لاردا كاپىتالىزىم دائىرىسىدە تامامەن ئەمەلگە ئاشۇرغىلى بولىدىغان مۇشۇنداق ئايرىم ئىسلاھاتلار بىلەنلا چەكلىنىپ قالىدۇ. روسىيە پۈرولېتارىياتىنىڭ ھازىرقى جىددى تەلىۋى كاپىتالىزىمنى ۋەيران قىلىش ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭغا يول ئېچىپ بىرىش، ئۇنىڭ تەرەق- قىياتىنى ئىلگىرى سۈرۈش ۋە كۈچەيتىش.

تەبىكى، پۈرولېتارىياتنىڭ كاپىتالىزىم جەمىيىتىدىكى ئالاھىدە ئورنى تۈپەيلىدىن، ئىشچىلارنىڭ سوتسيالىزىمغا ئىنتىلىشى ۋە سوت- سيالىستىك پارتىيە بىلەن بىرلىششى ھەركەتنىڭ دەسلەپكى باسقۇ- چىدىلا ئىستىخىيىلىك ھالدا كورۈلىدۇ، لېكىن ھەقىقى سوتسيالىستىك تەلەپلەر تېخى ئۇتتۇرىغا قويۇلماي قالىدۇ، كۈنتەرتىپكە پەقەت ئىشچە- لارنىڭ سىياسى جەھەتتىكى دېموكراتىك تەلەپلىرى ۋە ئىقتىسادىي جەھەتتە كاپىتالىزىم دائىرىسىدىن چىقمايدىغان ئىقتىسادىي تەلەپ- لىرىلا قويۇلىدۇ. ھەتتا شۇنداق دىيىش مۇمكىنكى، پۈرولېتارىيات ئەڭ ئالى پۈروگىراما دائىرىسىدە ئەمەس، بەلكى ئەڭ تۆۋەن پۈرو- گىراما دائىرىسىدە ئىنقىلاپ قىلىدۇ. سان جەھەتتە مۇتلەق ئۈس- تۈنلۈكنى ئىگەللەيدىغان كەڭ ئاھالىلەر ئاممىسى — دېخانلارغا كەلسەك، ئەھۋال تېخىمۇ شۇنداق بولىدۇ. ئۇنىڭ "ئالى پۈروگىراممىسى"، ئۇنىڭ ئاخىرقى مەقسىدى كاپىتالىزىم دائىرىسىدىن ھالقىپ كەتمەيدۇ، پۈتۈن يەر بارلىق دېخانلار ۋە بارلىق خەلقنىڭ قولىغا ئوتكەن ئەھ- ۋال، كاپىتالىزىم تېخىمۇ كەڭ ۋە تېخىمۇ جۇش ئۇرۇپ راۋاجلىنىدۇ. دېخانلار ئىنقىلاۋى ھازىرقى ۋاقىتتا بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى ھىسابلى- نىدۇ، — بۇ سوزلەر بىزنىڭ مىشچانلار سوتسيالىزىمدىكى نازۇك

رىتسارلىرىمىزنىڭ ئازۇك قۇلىغىغا ھەرقانچە "ياقمىسىمۇ" بەرىبىر شۇنداق بولىدۇ.

نوۋەتتىكى ئىنقىلاپنىڭ يۇقۇرىدا ئېيتىلغان خاراكتىرى تۇپەيلىدىن بەزى پارتىيىسىز تەشكىلاتلارنىڭ ئارقا-ئارقىدىن بارلىققا كېلىشى تەبىي. بۇنداق ئەھۋال ئاستىدا، كورۇنۇشتە پارتىيىسىز ئالامەتلەرنىڭ پارتىيىسىز كورۇنۇشلىرىنىڭ پۇتكۇل ھەركەتتە پەيدا بولۇشى تۇرغان گەپ، بىراق بۇ ئەلۋەتتە تاشقى كورۇنۇشىدىنلا ئىبارەت بولىدۇ، خالاس. "ئىنسانپەرۋەر" مەدىنى تۇرمۇشقا بولغان تەلەپ، بىرلىشىشكە بولغان تەلەپ، ئوزىنىڭ ئىززەت-ھورمىتى ھەم كىشىلىك ھوقۇقى ۋە پۇقرالىق ھوقۇقىنى قوغداش تەلىۋى ھەممىنى قاپلاپ تۇرماقتا، بارلىق سىنىپلارنى بىرلەشتۇرۇپ، ھەرقانداق پارتىيىۋىلىكتىن زور دەرىجىدە ئېشىپ كەتمەكتە، پارتىيىۋىلىك يۇكسەكلىكگە كوتىرىلىشتىن يىراقتا تۇرۇۋاتقان كىشىلەرنى ئىلھاملاندۇرماقتا. بىۋاستە، ھاجەتلىك، ئەقەللى ھوقۇق ۋە ئىسلاھاتلارنى جىددى ئەمەلگە ئاشۇرۇش زورۇرىيىتى بىلەن كېيىنكى ئىشلار ئۇستىدىكى ئوي-پىكىرلەرنىڭ ھەممىسى كېيىنگە قالدۇرۇپ قويۇلماقتا. ھازىرقى كۇرەشكە بولغان قىزىقىش (بۇ زورۇر ۋە ئورۇنلۇق، ئۇنداق بولمىسا كۇرەشنىڭ غەلىبىسىنى قولغا كەلتۇرۇش مۇمكىن ئەمەس) كىشىلەرنى كوز ئالدىدىكى ئەقەللى مەقسەتلەرنى غايىۋىلەشتۇرۇشكە، ئۇلارنى قۇسۇرسىز قىلىپ تەسۋىرلەشكە، ھەتتا گايىدا ئۇلارغا خىيالىي تۇس بېرىشكە مەجبۇر قىلىدۇ. ئاددى دېموكراتىزم يەنى ئاددى بۇرژۇئا دېموكراتىزمى سوتسىيالىزم ھېساپلىنىدۇ، سوتسىيالىزم "كاتېگورىيە"سىگە كىرگۇزۇلىدۇ. ھەممىلا نەرسە گويا "پارتىيىسىزلىك" بولۇپ كورۇنىدۇ؛ ھەممىلا ئىش گويا "ئازاتلىق" (ئەمىلىيەتتە، پۇتكۇل بۇرژۇئازىيە جەمىيىتىنى ئازات قىلىدىغان) ھەركەت جۇملىسىگە كىرىدىغاندەك بولۇپ كورۇنىدۇ؛ بولۇپمۇ سوتسىيالىستىك پورولېتارىياتنىڭ

دېموكراتىنىڭ كۈرەشتىكى ئىلغار رولى تۈپەيلىدىن، ھەممە نىمىدىن "سوتسىيالىزىم"نىڭ پۈرىغى سەل-پەل چىقىپ تۇرغاندەك قىلىدۇ.

بۇنداق شارائىتتا، پارتىيىسىزلىك ۋاقتىنچە مەلۇم غەلىبىگە ئېرىشمەي قالمايدۇ. پارتىيىسىزلىك مودا شوئار بولماي قالمايدۇ، چۈنكى مودا دىگەنلىك ئەملىي تۇرمۇشنىڭ كەينىدىن نائىلاج سورۇلۇپ يۈرۈش دىگەنلىك بولىدۇ، پارتىيىسىز تەشكىلاتلار، پارتىيىسىز دېموكراتىزىم، پارتىيىسىز ئىش تاشلاش يولى، پارتىيىسىز ئىنقىلاۋىلىق بولسا سىياسى جەھەتتىكى ئەڭ "ئومۇمى" سىرتقى كورۇنۇشى بولۇپ ھىساپلىنىدۇ.

خوش، ھەرقايسى سىنىپلارنىڭ ۋەكىللىرى پارتىيىسىزلىكتىن ئىبارەت بۇ پاكىتقا ۋە پارتىيىسىزلىكتىن ئىبارەت بۇ ئىدىيىگە قانداق قارىشى كېرەك؟ بۇ يەردە مەسىلىگە سۇبيېكتىپ جەھەتتىن ئەمەس، بەلكى ئوبيېكتىپ جەھەتتىن قانداق قاراش لازىملىغى يەنى ئوخشاش بولمىغان سىنىپىي مەنپەئەت ۋە سىنىپىي كوزقاراش تۈپەيلىدىن، بۇ پاكىت ئۈستىدە بىر خىل پوزىتسىيىنىڭ تەبىي ھالدا شەكىللىنىدىغانلىغى كوزدە تۇتۇلۇشى كېرەك.

## 2

يۇقۇرىدا كورسىتىپ ئۆتكىنىمىزدەك، پارتىيىسىزلىك — ئىلىمىز ئىنقىلاۋىنىڭ بۇرژۇئا خاراكتىرىنىڭ مەھسۇلى (ياكى ئىپادىسى دىيىشكىمۇ بولىدۇ). بۇرژۇئازىيە پارتىيىسىزلىككە مايىل بولماي قالمايدۇ، چۈنكى بۇرژۇئازىيە جەمىيىتىنىڭ ئەركىنلىگى ئۈچۈن كۈرەش قىلىۋاتقان كىشىلەر ئارىسىدا، پارتىيىنىڭ بولماسلىغى ئاشۇ بۇرژۇئا جەمىيىتىنىڭ ئۆزىگە قارشى تۇرىدىغان يېڭى كۈرەشنىڭ بولمىغانلىغىدىن دېرەك بېرىدۇ. كىمكى ئەركىنلىك ئۈچۈن "پارتىيىسىزلىك"

ئاساسىدا كۆرەش ئېلىپ بارسا، ئۇ يا ئەركىنلىكىنىڭ بۇرژۇئا خاراك-
تېرىنى چۈشەنمىگەن بولىدۇ، يا ئاشۇ بۇرژۇئا تۈزۈمىنى مۇقەددەس-
لەشتۈرگەن بولىدۇ ۋە ياكى بۇرژۇئازىيە تۈزۈمىگە قارشى كۈرەشنى،
بۇ تۈزۈمنى، ”ياخشىلاش“ خىزمىتىنى گرېك كالېندارىغا[277] قالدۇرۇپ
قويغان بولىدۇ، ئەكسىنچە، كىمكى ئاڭلىق ياكى ئاڭسىز ھالدا بۇر-
ژۇئازىيە تۈزۈمى تەرەپتە تۇرىدىغان بولسا، ئۇ، پارتىيىسىزلىك ئىدى-
يىسىگە مايىل بولماي قالمايدۇ.

سىنىپلارغا ئايرىلىشنى ئاساس قىلغان جەمىيەتتە بىر بىرىگە
دۈشمەن بولغان سىنىپلار ئوتتۇرىسىدىكى كۈرەش (تەرەققىي قىلىپ
مەلۇم بىر باسقۇچقا يەتكەندە) مۇقەررەر سىياسى كۈرەشكە ئايلىنى-
دۇ. سىنىپلارنىڭ سىياسى كۈرىشىنىڭ ئەڭ مۇكەممەل، ئەڭ تولۇق
ۋە ئەڭ روشەن ئىپادىسى ــ پارتىيىنىڭ كۈرىشىدۇر. پارتىيىسىزلىك
دېگىنىمىز پارتىيىلەرنىڭ كۈرىشىگە كوڭۇل بولمەسلىك دېگەنلىك
بولىدۇ. لېكىن، بۇ بىتەرەپ تۇرغانلىق بولمايدۇ، كۈرەشنى رەت
قىلغانلىقمۇ بولمايدۇ، چۈنكى سىنىپىي كۈرەشتە بىتەرەپ تۇرۇش
مۇمكىن ئەمەس، كاپىتالىستىك جەمىيەتتە مەھسۇلات ياكى ئەمگەك
كۈچلىرىنى ئالماشتۇرۇشقا قاتنىشىشنى ”رەت قىلىش“ مۇمكىن
ئەمەس. ئالماشتۇرۇش مۇقەررەر ھالدا ئىقتىسادىي كۈرەشنى كەلتۈ-
رۈپ چىقىرىدۇ، ئۇنىڭ ئارقىسىدىنلا سىياسى كۈرەش مەيدانغا كېلىدۇ.
شۇڭا، كۈرەشكە كوڭۇل بولمەسلىك، ئەمەلىيەتتە، كۈرەشتىن باش
تارتقانلىق، كۈرەشنى رەت قىلغانلىق ياكى كۈرەشتە بىتەرەپ تۇر-
غانلىق بولمايدۇ. كوڭۇل بولمەسلىك دېگەنلىك كۈچلۈكلەرنى،
ھوكۇمران ئورۇندا تۇرغانلارنى ئۈندىمەستىن قوللاش دېگەن سوز.
كىمكى ئوكتەبىر ئىنقىلاۋى[272] مەزگىلىدە، روسىيىدە مۇستەبىت
ھوكۇمەت غۇلاپ چۈشكەنگە قەدەر مۇستەبىت ھوكۇمەت بىلەن كارى
بولماي يۈرگەن بولسا، ئۇ مۇستەبىت ھوكۇمەتنى ئۈندىمەي قوللىغان

بولىدۇ. ھازىرقى ياۋروپادا، كىمكى بۇرژۇئازىيىنىڭ ھوكۇمرانلىغى بىلەن كارى بولماي يۇرىدىكەن، ئۇ بۇرژۇئازىيىنى ئۇندىمەي قوللىغان بولىدۇ. كىمكى ئەركىنلىك يولىدىكى كۇرەشىنىڭ بۇرژۇئا خاراكتېرىغا ئىگە ئىكەنلىگىگە كوڭۇل بولمەيدىكەن، ئۇ بۇ كۇرەشتە بۇرژۇئازىيىنىڭ ھوكۇم سۇرۇشىنى، دۇنياغا كېلىۋاتقان ئەركىن روسىيەدە بۇرژۇئازىيىنىڭ ھوكۇم سۇرۇشىنى ئۇندىمەي قوللىغان بولىدۇ. سىياسى جەھەتتىكى سۇسلۇق — سىياسى جەھەتتىكى قانائەتچانلىقدۇر. توقلار بىر بۇردا بولكىغا "سۇس" قارايدۇ ۋە "كوڭۇل بولمەيدۇ"، ئاچلار بىر بۇردا بولكا مەسىلىسىدە مەڭگۇ "پارتىيىۋىلىككە ئىگە" بولىدۇ. بىر بۇردا بولكىغا "سۇس قاراش ۋە كوڭۇل بولمەسلىك" بۇ ئادەمنىڭ بولكىغا مۇھتاج بولمايدىغانلىغىنى كورسەتمەيدۇ، بەلكى ئۇنىڭ بولكىدىن مەڭگۇ غەم قىلمايدىغانلىغىنى، بولكىدىن زادىلا قىسىلىپ قالمايدىغانلىغىنى ۋە توقلار "پارتىيىسى"گە چىڭ بېقىنىپ قالغانلىغىنى كورسىتىدۇ. بۇرژۇئازىيە جەمىيىتىدە پارتىيىسىزلىك توقلار پارتىيىسىگە، ھوكۇمرانلار پارتىيىسىگە، ئېكسپىلاتاتسىيە قىلغۇچىلار پارتىيىسىگە خاس ساختىلىقتىن، ئىككى يۇزلۇكتىن ۋە پاسسىپلىقتىن باشقا نەرسە ئەمەس.

پارتىيىسىزلىك — بۇرژۇئا ئىدىيىسى. پارتىيىۋىلىك — سوتسىيالىزم ئىدىيىسى. بۇ پىرىنسىپ پۇتكۇل بۇرژۇئا جەمىيىتىگە ئومۇمەن مۇۋاپىق كېلىدۇ. ئەلۋەتتە، بۇ ئومۇمى ھەقىقەتنى ئايرىم مەسىلىلەر ۋە ئايرىم سورۇنلاردا تەدبىق قىلىشقا ماھىر بولۇش لازىم. لېكىن، پۇتكۇل بۇرژۇئا جەمىيىتى يانچىلىققا ۋە مۇستەبىتلىككە قارشى تۇرۇۋاتقان ئەھۋالدا، بۇ ھەقىقەتنى ئۇنتۇش، ئەمەلىيەتتە، بۇرژۇئا جەمىيىتى ئۇستىدە سوتسىيالىستىك تەنقىت ئېلىپ بېرىشنى تۇپتىن رەت قىلغانلىق بىلەن باراۋەر.

روسىيە ئىنقىلاۋى ئوز تەرەققىياتىنىڭ دەسلەپكى باسقۇچىدا،

تۈرۋاتقانلىقىغا قارىماي، يۇقۇرىدا بايان قىلىنغان ئومۇمى كوزقاراش-لارنىڭ توغرىلىقىنى ئىسپاتلايدىغان نۇرغۇن ماتېرىياللارنى يەتكۈزۈپ بەردى. پەقەت سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى، ئاڭلىق پرولېتا-رىيات پارتىيىسىلا مۇكەممەل پارتىيىۋىلىكتە مەڭگۈ چىڭ تۇرالايدۇ. بىزنىڭ لىبېراللىرىمىز، بۇرژۇئا كوزقاراشلىرىنىڭ ۋەكىللىرى سوتسى-يالىستىك پارتىيىۋىلىككە يول قويمايدۇ، سىنىپىي كۈرەشنى ئاڭلىغۇسىمۇ كەلمەيدۇ، بۇ يەردە، چەتئەلدە چىقىدىغان «ئازاتلىق» ژورنىلىدا[223] ۋە روسسىيە لىبېراللىرىغا قاراشلىق سانسىزلىغان ئورگان گېزىتلىرىدە قايتا-قايتا تەكرارلانغان نەرسىلەرنى يۈز قېتىملاپ تەكرارلىغان رودد-چېۋ ئەپەندىنىڭ يېقىندىكى نۇتقىنى ئەسكە ئېلىپ كورسەكلا كۈپايە قىلىدۇ. ئاخىردا «بىزنىڭ تۇرمۇشىمىز» گېزىتى[278]، "رادىكال دېموكراتلار"[279] دىن تارتىپ "سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار"[208] غىچە بولغان خىلمۇ-خىل رۇس "رادىكاللىرى"نىڭ كوزقاراشلىرى ئارىلىق-تىكى سىنىپنىڭ يەنى ئۇششاق بۇرژۇئازىيىنىڭ ئىدىيولوگىيىسىنى ئېنىق ئىپادىلىدى. يەر مەسىلىسىدە، يەنى "ئىجتىمائىلاشتۇرۇش" (كاپىتال ئىجتىمائىلاشمىغان يەر) شوئارىدا، سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار-نىڭ سوتسىيالىزىم بىلەن دېموكراتىزىمنى ئارىلاشتۇرۇۋەتكەنلىكى تازا روشەن ئىپادىلىنىدۇ. روشەنكى، ئۇلار بۇرژۇئا رادىكاللىقىغا يول قويسا قويىدۇكى، سوتسىيال دېموكراتىك پارتىيىۋىلىك ئىدىيىسىگە يول قويالمايدۇ.

ھەرقايسى سىنىپلارنىڭ مەنپەئەتلىرىنىڭ روسسىيەدىكى ھەر خىل لىبېراللار ۋە رادىكاللارنىڭ پروگراممىسى ۋە تاكتىكىلىرىدا قانداق ئەكس ئەتتۈرۈلگەنلىكى ماقالىلىرىمىزدا تەھلىل قىلىنمىغان. بۇ يەردە بىز دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدىغان بۇ مەسىلىنى ئوتتۇرىغا قويۇپلا ئوتتۇق، ئەمدى پارتىيىمىزنىڭ پارتىيىسىز تەشكىلاتلارغا بولغان پوزىتسىيىسىنىڭ ئەمەلىي سىياسى يەكۈنى ئۈستىدە توختىلايلى.

سوتسىيالىزىمچىلار پارتىيىسىز تەشكىلاتىلارغا قاتناشسا بولامدۇ-يوق؟ ئەگەر بولسا، قانداق شارائىت ئاستىدا قاتناشسا بولىدۇ؟ بۇنداق تەشكىلاتلاردا قانداق تاكتىكا قوللىنىش كېرەك؟

بىرىنچى سوئالغا بولمايدۇ، دەپ مۇتلەق ۋە پىرىنسىپال جاۋاپ بېرىشكە بولمايدۇ. سوتسىيالىزىمچىلار ھەرقانداق ئەھۋالدا، پارتىيىسىز (يەنى ئازدۇر-كۆپتۇر ئاڭلىق ياكى ئاڭسىز بولغان بۇرژۇئا) تەشكىلاتلارغا قاتناشسا بولمايدۇ، دېيىلسە توغرا بولمايدۇ. دېموكراتىك ئىنقىلاپ دەۋرىدە پارتىيىسىز تەشكىلاتلارغا قاتنىشىشتىن باش تارتىش مۇئەييەن ئەھۋالدا، دېموكراتىك ئىنقىلاپقا قاتنىشىشتىن باش تارتقانغا باراۋەر بولىدۇ. لېكىن شۈبھىسىزكى، سوتسىيالىزىمچىلار ئاشۇ "مۇئەييەن ئەھۋال"نى تار دائىرىدە چەكلىشى لازىم، ئۇلار بۇنداق تەشكىلاتلارغا پەقەت قاتتىق بەلگىلەنگەن، قاتتىق چەكلەنگەن شارائىت ئاستىدىلا قاتنىشىشى مۇمكىن. چۈنكى، پارتىيىسىز تەشكىلاتلار بىز ئېيتىپ ئۆتكەندەك، سىنىپىي كۈرەش ئانچە راۋاجلانمىغان شارائىتتا قۇرۇلغان بولسا، ئۇ چاغدا، قاتتىق پارتىيىۋىلىك سىنىپىي كۈرەشنى ئاڭلىق، ئېنىق، پىرىنسىپلىق كۈرەشكە ئايلاندۇرىدىغان شەرتلەرنىڭ بىرى بولۇپ قالىدۇ.

پرولېتارىيات پارتىيىسىنىڭ ئىدىيە ۋە سىياسى جەھەتتىكى مۇستەقىللىقىنى ساقلاش — سوتسىيالىزىمچىلارنىڭ باشتىن-ئاياق ئۆزگەرمەيدىغان مۇقەررەر مەجبۇرىيىتى. كىمكى بۇ مەجبۇرىيەتنى ئادا قىلمايدىكەن، ئۇنىڭ "سوتسىيالىزىم" (ئاغزاكى سوتسىيالىزىم)غا بولغان ئېتىقادىنىڭ قانچىلىك سەممىي بولۇشىدىن قەتئىي نەزەر، ئۇ ئەمەلىيەتتە، سوتسىيالىزىمچى بولماي قالىدۇ. سوتسىيالىزىمچىلار ئۈچۈن، پارتىيىسىز تەشكىلاتلارغا قاتنىشىش ئايرىم ئەھۋاللاردىلا بولىدىغان ئىش. ۋاھالەنكى، پارتىيىسىز تەشكىلاتلارغا قاتنىشىشنىڭ مەقسىدى، خاراكتېرى، شەرتى ۋە باشقىلارنىڭ ھەممىسى سوتسىيالىس-

تىنىڭ ئىنقىلاپقا ئائىتلىق ھالدا رەھبەرلىك قىلىش ئۈچۈن سوتسىيالىستىك پرولېتارىسىياتنى ھازىرلاش ۋە تەشكىللەشتىن ئىبارەت ئاساسىي ۋەزىپىگە تولۇق بويسۇندۇرۇلۇشى لازىم.

بولۇپمۇ دېموكراتىك ئىنقىلاپ دەۋرىدە، يەنە كېلىپ پرولېتارىيات ئالاھىدە رول ئوينايدىغان دېموكراتىك ئىنقىلاپ دەۋرىدە ۋەزىيەت بىزنى پارتىيىسىز تەشكىلاتلارغا قاتنىششقا مەجبۇر قىلىشى مۇمكىن. مەسىلەن، ئېنىق دېموكراتىزىملىق ئىدىيىسى بولمىغان ئاممىغا سوتسىيالىزىمنى تەشۋىق قىلىش ياكى سوتسىيالىزىمچىلار بىلەن ئىنقىلاۋىي دېموكراتلارنىڭ ئەكسىلئىنقىلاۋىي كۈچلەرگە قارشى ئورتاق كۈرىشى ئۈچۈن پارتىيىسىز تەشكىلاتلارغا قاتنىشىش زۆرۈر بولۇپ قېلىشى مۇمكىن. بىرىنچى ئەھۋالدا، پارتىيىسىز تەشكىلاتلارغا قاتنىشىش ئۆزىنىڭ ئۇقتىسىنەزەرلىرىنى ئىزچىللاشتۇرۇش ئۈچۈن بولىدۇ؛ ئىككىنچى ئەھۋالدا مەلۇم ئىنقىلاۋىي مەقسەتكە يېتىش يۈزىسىدىن تۈزۈلىدىغان جەڭگىۋار كېلىشىم بولۇپ چىقىدۇ. بۇنداق قاتنىشىش ئىككىلا ئەھۋالدا، ۋاقىتلىق بولىدۇ. ئىككىلا ئەھۋالدا، ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ مۇستەقىللىقى تولۇق كاپالەتلەندۈرۈلگەن ۋە پارتىيىسىز بىرلەشمىلەرگە ياكى ھەيئەتلەرگە "ۋەكىللىك"كە ئەۋەتىلگەن پارتىيە ئەزالىرى ۋە پارتىيە گۇرۇپپىلىرى پۈتۈن پارتىيىنىڭ مۇتلەق نازارىتى ۋە رەھبەرلىكىنى قوبۇل قىلغان شارائىتتىلا قاتنىششقا بولىدۇ.

پارتىيىمىزنىڭ پائالىيەتلىرى مەخپىي ھالەتتە تۇرغان ۋاقىتتا، مۇنداق نازارەت ۋە رەھبەرلىكنى يولغا قويۇش ئىنتايىن ئېغىر ھەتتا كۆپ ھاللاردا يېڭىپ بولمايدىغان دەرىجىدە دىگۇدەك قىيىن ئىدى. ھازىر پارتىيىمىز بارغانسېرى ئاشكارا پائالىيەت ئېلىپ بېرىۋاتقان چاغدا، مۇنداق نازارەت ۋە رەھبەرلىكنى تازا كەڭ يولغا قويۇش مۇمكىن ۋە يولغا قويۇش كېرەك، پارتىيىنىڭ "يۇقۇرى قاتلىمى"نىڭلا ئەمەس، بەلكى "تۆۋەن قاتلىمى"نىڭ، پارتىيىگە كىرگەن بارلىق تەشكىللىك

ئىشچىلارنىڭ نازارىتىنى ۋە رەھبەرلىگىنىمۇ قوبۇل قىلىش كېرەك. سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ پارتىيىسىز بىرلەشمىلەر ياكى ھەيئەتلەر-دىكى پائالىيەتلىرى ئۈستىدە خۇلاسە دوكلادى بېرىش، بۇ پائالىيەت-لەرنىڭ شەرت-شارائىتى ۋە ۋەزىپىلىرى توغرىسىدا دوكلات بېرىش، بارلىق پارتىيە تەشكىلاتلىرىنىڭ ئاشۇ پائالىيەت ئۈستىدە قارار چىقى-رىشلىرى ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ كۈندىلىك پائالىيەتلىرى ھىساپلىنىشى كېرەك. بۇ پائالىيەتلەرگە **يېتەكچىلىك قىلىشقا** پۈتۈن پارتىيە **ئەمەلىي** قاتناشقاندىلا ھەقىقى سوتسىيالىزىم ئىشىنى ئادەتتىكى دېموكراتىزىم ئىشىغا ھەقىقى تۈردە قارىمۇ-قارشى قويالايدۇ.

بىز پارتىيىسىز بىرلەشمىلەردە قانداق تاكتىكا قوللىنىشىمىز كېرەك؟ بىرىنچىدىن، مۇستەقىل ئالاقىلىشىش، پۈتكۈل سوتسىيالستىك پۈروگىراممىمىزنى تەشۋىق قىلىش ئۈچۈن بارلىق ئىمكانىيەتلەردىن پايدىلىنىش. ئىككىنچىدىن، دېموكراتىك ئىنقىلاپنى ئەڭ قەتئىي، ئۈزۈل-كېسىل ئەمەلگە ئاشۇرۇش نۇقتىسىدىن نوۋەتتىكى يېقىنقى سىياسى ۋەزىپىلەرنى بەلگىلەش، دېموكراتىك ئىنقىلاپتىكى سىياسى شوئارلارنى ئوتتۇرىغا قويۇش، ئىلىپساتارلىق قىلىدىغان لىبېرال دېموكراتلاردىن پەرقلىق ھالدا كۈرەش قىلىۋاتقان ئىنقىلاۋىي دېموكراتلار ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا تېگىشلىك ئىسلاھاتنىڭ "پۈروگىرام-مىسى"نى ئوتتۇرىغا قويۇش.

مۇشۇنداق ئەھۋال ئاستىدىلا، پارتىيە ئەزالىرىمىزنىڭ بۈگۈن ئىشچىلاردىن، ئەتىلىككە دېھقانلاردىن، ئۆگۈنلۈككە ئەسكەرلەر ۋە باشقىلاردىن تەركىپ تاپىدىغان پارتىيىسىز ئىنقىلاۋىي تەشكىلاتلارغا قاتنىشىشىغا يول قويۇلىدۇ ھەمدە مۇشۇنداق قاتنىشىش پايدىلىق بولىدۇ. مۇشۇنداق ئەھۋال ئاستىدىلا بىز ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىدىكى قوش ۋەزىپىسىنى يەنى دېموكراتىك ئىنقىلاپنى ئاخىرغىچە ئېلىپ بېرىش، كاپىتالىنىڭ ھوكۇمرانلىغىنى ئاغدۇرۇپ

تاشلاش ئۈچۈن رەھىمسىز كۈرەش قىلىۋاتقان ھەم ئەركىنلىككە مۇھتاج بولغان سوتسىيالىستىك پىرولېتارىيات كادىرلىرىنى كۆپەيتىش ۋە كۈچەيتىش ۋەزىپىسىنى ئورۇنلىيالايمىز.

«يېڭى ھايات» گېزىتىنىڭ 1905 ــ يىل 11 ــ ئاينىڭ 26 ــ كۈنى ۋە 12 ــ ئاينىڭ 2 ــ كۈندىكى 22 ــ ۋە 27 ــ سانلىرىغا بېسىلغان.

ئىمزا: ن. لېنىن

«يېڭى ھايات» گېزىتىدىكى نۇسخىسى بويىچە بېسىلدى.

«لېنىن ئەسەرلىرى»، 10 ــ توم، خەنزۇچە نەشرى، 54 ــ 61 ــ بەتلەردىن ئېلىندى.

# موسكۋا قوزغىلىڭىنىڭ ساۋاقلىرى

«1905 ـ يىلى دېكابىردىكى موسكۋا» (1906 ـ يىل موسكۋا نەشرى) دېگەن كىتاپ دەل ۋاقتىدا چىقتى. دېكابىر قوزغىلىڭىنىڭ تەجرىبە- لىرىنى ئۆزلەشتۈرۈش — ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ جىددىي ۋەزىپىسى. ئەپسۇسكى، بۇ كىتاپتا بەزى نۇقسانلار كورۈنۈپ تۇرۇپتۇ: تولۇق بولمىسىمۇ، ناھايىتى قىزىق ماتىرىياللار بار، چىقارغان خۇلاسىلىرى بولسا ئىنتايىن يۈزە، ئىنتايىن چاكىنا. بىز بۇ خۇلاسىلەر ئۈستىدە كېيىنرەك مەخسۇس توختىلىمىز①، ھازىر نۆۋەتتىكى جىددىي سىياسى مەسىلە — موسكۋا قوزغىلىڭىنىڭ ساۋاقلىرى ئۈستىدىلا توختىلىپ ئۆتىمىز.

موسكۋادىكى دېكابىر ھەركىتىنىڭ ئاساسىي كۈرەش شەكلى — تېنچ ئىش تاشلاش ۋە نامايىش قىلىش ئىدى. ئىشچىلار ئاممىسىنىڭ مۇتلەق كوپچىلىگى مۇشۇ ئىككى خىل كۈرەشكىلا پائال قاتناشتى. لېكىن، موسكۋادىكى ئاشۇ دېكابىر قوزغىلىڭىنىڭ ئۆزى دەل مۇستە- قىل ۋە ئاساسىي كۈرەش شەكلى بولغان ئومۇمى ئىش تاشلاشنىڭ زامانى ئۆتۈپ كەتكەنلىگىنى، ھەركەت ئۆزىنىڭ توساپ بولمايدىغان ئىستىخىيىلىك كۈچى بىلەن بۇ تار رامكىنى بۇزۇپ ئۆتۈپ، كۈرەش- نىڭ قوزغىلاڭدىن ئىبارەت ئالى شەكلىنى بارلىققا كەلتۈرۈۋاتقانلىغىنى

---

① «لېنىن ئەسەرلىرى»، 11 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 170 — 174 ـ بەتلەرگە قارالسۇن. — تەھرىردىن

ئوچۇق كورسىتىپ بەردى.

بارلىق ئىنقىلاۋىي پارتىيىلەر ۋە موسكۋادىكى بارلىق ئىشچىلار ئۇيۇشـ مىلىرى ئىش تاشلاشنى جاكالىغان ۋاقىتىدىلا بۇ ئىش تاشلاشنىڭ مۇقەررەر ھالدا قوزغىلاڭغا ئايلىنىپ كېتىدىغانلىغىنى پەملىگەن ۋە ھىس قىلىغان ئىدى. ئىشچىلار ۋەكىللىرى سوۋېتى 12-ئاينىڭ 6-كۈنى ”ئىش تاشلاشنى قورالىق قوزغىلاڭغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن تىرىشىش كېرەك“ دەپ قارار چىقارغان ئىدى. لېكىن، ئەمىلىيەتتە، بارلىق تەشكىلاتلار بۇ ئىشقا تەييارلىنىپ بولمىغان، ھەتتا جەڭگىۋار ئەترەتـ لەر بىرلەشمىسى[280] (9-دېكابىر!) قوزغىلاڭ ئۈستىدە توختالغىنىـ دىمۇ، ئۇنى قانداقتۇ ئۇزاق ۋاقىتلاردىن كېيىن بولىدىغان نەرسە، دەپ قارىغان ئىدى، شۇڭا كوچا كۈرىشى، شۈبھىسىز، ئۇنىڭدىن ھالقىپ كەتتى، ئۇنىڭ قاتنىشىشسىز داۋاملاشتۇرۇلدى. تەشكىلاتلارنىڭ ھەممىسى ھەركەتنىڭ تەرەققىيات دەرىجىسىدىن ۋە كولىمىدىن **ئارقىدا قالدى.**

ئىش تاشلاشلار ئالدى بىلەن 10-ئايدىن كېيىن ۋۇجۇتقا كەلگەن ئوبېكتىپ شارائىتلارنىڭ تۈرتكىسى ئاستىدا راۋاجلىنىپ قوزغىلاڭغا ئايلىنىپ كەتتى. ئومۇمى ئىش تاشلاش يولى بىلەن ھوكۇمەتنى تەمتىرىتىپ قويۇش مۇمكىن بولماي قالدى، ھوكۇمەت ھەربى ھەر- كەتكە تەييارلانغان ئەكسىلئىنقىلاۋىي كۈچلەرنى تەشكىللەپ قويغان ئىدى. 10-ئايدىن كېيىنكى روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ ئومۇمى تەرەققىياتى بولسۇن ياكى موسكۋادىكى دېكابىر ۋەقەسىنىڭ ئۆتۈمۈشى بولسۇن، ماركسنىڭ چوڭقۇر قائىدىلىرىدىن بىرىنى ئادەم ھەيران قالارلىق دەرىجىدە ئىسپاتلىدى: ئىنقىلاپنىڭ ئالغا ئىلگىرىلىشى ئۇيۇشقان ھەم كۈچلۈك بىر ئەكسىلئىنقىلاپنى ۋۇجۇتقا كەلتۈرگەنلىگىدىن بولدى يەنى ئىنقىلاپ دۈشمەننى بارغانسېرى كەسكىنرەك قوغدىنىش ۋاستىـ لىرىنى قوللىنىشقا مەجبۇر قىلىدۇ، شۇنداق قىلىپ، ئۆزىمۇ بارغانسېرى

كۈچلۈكرەك ھۇجۇم ۋاستىلىرىنى تەييارلايدۇ[281]

12 ـ ئاينىڭ 7 ـ ۋە 8 ـ كۈنلىرى ئاما تىنچ ئىش تاشلىدى ۋە تىنچ نامايىش ئۆتكۈزدى. 8 ـ كۈنى كەچتە ئاكۋارىيوم بېغىنى قورشىدى. 9 ـ كۈنى كۈندۈزى ئاتلىق مىرشاپلار ستراستناي مەيدانىدا ئاممىنى قىرغىن قىلدى. كەچتە فىدلېرنىڭ ئۆيىنى ۋەيران قىلدى. ئاممىنىڭ قەھرى ـ غەزىۋى قايناپ تاشتى. كوچىلاردا تەشكىلسىز كىشىلەر پۈتۈنلەي ئىستىخىيلىك ھالدا ۋە ئارىسالدىلىق بىلەن تۇنجى كوچا ئىستىھكاملىرىنى ياسىدى.

10 ـ كۈنى كوچا ئىستىھكاملىرى ۋە كوچىلاردىكى ئادەم توپىنى توپقا تۇتۇش باشلاندى. ئەمدى، كوچا ئىستىھكاملىرى ئارىسالدىلىق ھالەت بىلەن، ئاندا ـ ساندا ئەمەس، تۈركۈم ـ تۈركۈملەپ ياسالدى. پۈتۈن شەھەر ئاھالىسى كوچىلارغا چىقىشتى؛ پۈتكۈل شەھەرنىڭ ئاساسىي مەركەزلىرى كوچا ئىستىھكاملىرى بىلەن تولدى. جەڭگىۋار ئەترەت ئەزالىرى ئارمىيىگە قارشى قەيسەرلىك بىلەن بىرنەچچە كۈن پارتىزانلىق كۈرىشى ئېلىپ باردى، بۇ كۈرەش ئارمىيىنى تازا چارچىتىۋەتتى. دۇباسوۋنى[282] ياردەمچى قوشۇن تەلەپ قىلىشقا مەجبۇر قىلدى. 12 ـ ئاينىڭ 15 ـ كۈنىگە كەلگەندىلا ھوكۇمەت ئارمىيىسى تولۇق ئۈستۈنلۈكنى ئىگىلىدى، سېمېنوۋ تۈەنى 17 ـ كۈنى قوزغىلاڭچىلارنىڭ ئەڭ ئاخىرقى تايانچ بازىسى بولغان پرېسنىيە كوچىسىنى تارمار قىلدى.

ئىش تاشلاش ۋە نامايىشتىن ئايرىم كوچا ئىستىھكاملىرى ياساشقا ئۆتتۇش. ئايرىم ـ ئايرىم كوچا ئىستىھكاملىرى ياساشتىن تۈركۈم ـ تۈركۈملەپ كوچا ئىستىھكاملىرى ياساشقا ئۆتتۇش ۋە يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ ئارمىيە بىلەن كوچا ئۇرۇشى ئېلىپ بېرىش، پرولېتارىياتنىڭ ئاممىۋى كۈرەشى تەشكىلاتلاردىن ھالقىپ ئۆتۈپ ئىش تاشلاشتىن قوزغىلاڭغا ئايلاندى. بۇ روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ 1905 ـ يىلدىكى دېكا ـ

بىر ۋەقەسىدە قولىغا كەلتۈرگەن ئەڭ ئۇلۇغ تارىخىي ئۇتۇغى، بۇ ئۇتۇق ئاۋالقى بارلىق ئۇتۇقلارغا ئوخشاشلا ئىنتايىن زور قۇربانلار بېرىش بەدىلىگە قولىغا كەلدى. ھەركەت ئومۇمى سىياسى ئىش تاشلاشتىن تېخىمۇ يۇقۇرى باسقۇچقا كوتىرىلدى. بۇ ھەركەت ئەك-سىيەتچىلەرنى **ھەددىدىن تاشقىرى** قارشىلىق كورستىشكە مەجبۇر قىلدى، شۇنىڭ بىلەن ئىنقىلاپنىڭمۇ ئۇزۇل-كېسىل ھۇجۇم ۋاستىسى قوللىنىش پەيتىنىڭ يېتىپ كېلىشىنى زور دەرىجىدە تېزلەتتى. ئەكسىيەتچىلەرگە كوچا ئىستىھكاملىرىنى، ئوي-ئىمارەتلەرنى ۋە كوچى-دىكى ئادەملەرنى توپقا تۇتۇشتىن باشقا **يول قالمىدى.** ئىنقىلاۋىي كۇچلەرگە بولسا، موسكۋادىكى جەڭگىۋار ئەترەتلەرنى ھىساپقا ئالمى-غاندا يەنە ماڭىدىغان يول بار، كېڭىيىپ بېرىش جەھەتتىمۇ، چوڭ-قۇرلاپ بېرىش جەھەتتىمۇ يولى كوپ. ئىنقىلاپ دېكابىر ۋەقەسىدىن كېيىن يەنە كوپ ئىلگىرىلەپ كەتتى. ئىنقىلاپ كىرىزىسىنىڭ ئاساسى تېخىمۇ كېڭەيدى، ئەمدىلىكتە تىغلار تېخىمۇ ئوتكۇررەك بىلەنگەن بولۇشى كېرەك.

ئىش تاشلاشتىن قوزغىلاڭغا ئوتۇشنى تەلەپ قىلغان كۇرەشنىڭ ئوبيېكتىپ شارائىتىدىكى بۇنداق ئوزگىرىشنى پۇرولېتارىيات ئوزىنىڭ رەھبەرلىرىدىن بۇرۇنراق سېزىپ ئالدى. ئەمىلىيەت، ھەرقاچانقىدەك، نەزىرىيىنىڭ ئالدىغا ئوتۇپ كەتتى. خوش، يەنە نىمە قىلىش كېرەك؟ دەپ سوئال قويىغان، تېخىمۇ پائال ھەركەت قىلىشنى تەلەپ قىلىشقا باشلىغان ئىشچىلارنى تېچ ئىش تاشلاش ۋە نامايىشلار دەررۇ قانا-ئەتلەندۇرەلمەي قالدى. كوچا ئىستىھكاملىرىنى ياساش توغرىسىدىكى بۇيرۇق، ھەرقايسى رايونلارغا ناھايىتى كېچىكىپ چۈشتى. بۇ چاغدا مەركىزىي رايونلاردا كوچا ئىستىھكاملىرى ياسىلىپ بولغان ئىدى. ئىشچىلار توپ-توپ بولۇپ بۇ خىزمەتنى ئوز ئۇستىگە ئالدى، لېكىن **بۇمۇ ئۇلارنى قانائەتلەندۇرەلمىدى.** خوش، يەنە نىمە قىلماق

كېرەك؟ دەپ سوئال قويدى، پائال ھەركەتلىنىشنى تەلەپ قىلدى. بىز سوتسىيال دېموكراتىك پرولېتارىيات رەھبەرلىرى دېكابىر ۋەقەسىدە ئۆز قىسىملىرىنى تولىمۇ ئۇسال ئورۇنلاشتۇرۇش نەتىجىسىدە، قول ئاستىدىكى قوشۇنلارنىڭ كوپ قىسمىنى جەڭگە ئاكتىپ قاتناشتۇرالمىغان سەركەردىگە ئوخشاپ قالدۇق. ئىشچىلار ئاممىسى ئاكتىپ ئاممىۋى ھەركەتلەر توغرىسىدىكى يوليورۇقنا چارە-ئامال قىلىپ كورسىمۇ ئېرىشەلمىدى.

دېمەك، پلېخانوۋنىڭ بىمەھەل ئىش تاشلاشنىڭ لازىمى يوق ئىدى، "قولغا قورال ئالماسلىق كېرەك ئىدى" دېگەن ۋە ھەممە ئاغمىچىلار قوللىغان قارىشىدىنمۇ بەتتەر تارقاراش يوق. دەل بۇنىڭ ئەكسىچە تېخىمۇ قەتئىي، تېخىمۇ كەسكىن ۋە تېخىمۇ تەشەببۇسكارلىق بىلەن قولغا قورال ئېلىش كېرەك ئىدى، ئاممىغا يالغۇز تېچ ئىش تاشلاش بىلەنلا ئىش پۈتمەيدىغانلىغىنى، باتۇرلۇق ۋە رەھىمسىزلىك بىلەن قوراللىق كۈرەش ئېلىپ بېرىش لازىملىغىنى چۈشەندۈرۈش كېرەك ئىدى. دېمەك، بىز ئەمدى يالغۇز سىياسى ئىش تاشلاشنىڭ كۆپايە قىلمايدىغانلىغىنى خەلق-ئالەم ئالدىدا ئوچۇق ئېتىراپ قىلىشىمىز لازىم، شۇنداقلا قوراللىق قوزغىلاڭنى ھېچقانداق "تەييارلىق باسقۇچى" ئارقىلىق يوپۇتۇپ قويماستىن، قىلچە مۇجىمەللەشتۇرمەستىن، كەڭ ئاممىغا ئارىسىدا تەرغىپ قىلىشىمىز كېرەك. ھازىرقى ۋاقىتتا، كەلگۈسى قوزغىلاڭنىڭ بىۋاستە ۋەزىپىسى بولغان ھايات-ماماتلىق، قانلىق يوقىتىش ئۇرۇشى ئېلىپ بېرىش زورۇرلۇگىنى ئاممىدىن يوشۇرۇش ئۆزىمىزنىمۇ، خەلقنىمۇ ئالدىغانلىق.

دېكابىر ۋەقەسىنىڭ بىرىنچى ساۋىغى ئەنە شۇ. يەنە بىر ساۋىغى قوزغىلاڭنىڭ خاراكتېرىغا، ئۇنى ئېلىپ بېرىش ئۇسۇلىغا، ئارمىيەنىڭ خەلق تەرەپكە ئوتۇش شەرت-شارائىتلىرىغا تەئەللۇق ساۋاق. پارتىيىمىزنىڭ ئوڭ قانىتى ئارىسىدا بۇنداق ئۆزگىرىش توغرىسىدا

ىنتايىن بىر تەرەپلىمىلىك قاراش نەھايىتى كەڭ تارقالغان. ھازىرقى
زامان ئارمىيىسىگە قارشى كۈرەش قىلىش مۇمكىن ئەمەسمىش، ئارمى-
يىنى ئىنقىلاۋىلاشتۇرۇش زورۇرمىش. ئەلۋەتتە. ئىنقىلاپ ئاممىۋى
خاراكتىر ئالمايدىكەن، ئارمىيىنىمۇ ئۇز ئىچىگە ئالمايدىكەن، ئۇ ھالدا
جىددى كۈرەش دىگەن نەرسىدىن سوز ئېچىش زادى مۇمكىن
ئەمەس. دەرۋەقە، ئارمىيىگە خىزمەت ئىشلەش زورۇر. لىكىن ئارمى-
يىنىڭ خەلق تەرەپكە ئوتۇشىنى قانداقتۇ ئاددى، يەككە ھەركەت دەپ
پەرەز قىلىشقا، ئۇنى سوز بىلەن قايىل قىلىش ۋە ئاگاھلاندۇرۇش نەتى-
جىسى دەپ قاراشقا زادىلا بولمايدۇ. موسكۋا قوزغىلىڭى بۇنداق
قاراشنىڭ ئولۇك ۋە قاتمال قاراش ئىكەنلىگىنى بىزگە ئېنىق كورسى-
تىپ بەردى. ئەمەلىيەتتە، بارلىق ھەقىقى خەلق ھەركىتى داۋامىدا،
ئىنقىلاۋي كۈرەش ئوتكۈرلەشكەن ۋاقىتتا ئارمىيىنىڭ مۇقەررەر
تەۋرىنىشى جەزمەن ھەقىقى تۈردە ئارمىيە تالىشىش كۈرىشىنى
كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. موسكۋا قوزغىلىڭى ئەكسىيەتچىلەر بىلەن ئىنقى-
لاۋي كۈچلەر ئوتتۇرىسىدا ئارمىيىنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن بولغان
دەل ئەنە شۇنداق ئەڭ كەسكىن، ئەڭ دەھشەتلىك كۈرەشنى بىزگە
كورسىتىپ به ى. دۇباسوۋنىڭ ئوزى موسكۋادىكى 15 مىڭ كىشى-
لىك ئارمىيىنىڭ ئاران 5 مىڭى ئىشەنچلىك دىگەن ئىدى. ھوكۇمەت
ئارمىيىدىكى تەۋرەنگۈچىلەرنى چېكىندۈرۈش ئۈچۈن خىلمۇ-خىل چارى-
لەر، مەسىلەن، سوز بىلەن قايىل قىلىش، قىزىقتۇرۇش، سائەت ۋە
پۇل بىلەن سېتىۋېلىش، ھاراق بىلەن مەس قىلىش، ئالداش، قور-
قىتىش، گەزەرمىگە قاماپ قويۇش، قورالسىزلاندۇرۇش، ئەڭ ئىشەنچ-
سىز دەپ ھىساپلىنغانلىرىنى سۇخەنچىلىك ۋە زورلۇق يوللىرى بىلەن
ئاجرىتىۋېلىش چارىلىرى ئارقىلىق تىزگىنلىدى. بىز ئەمدى شۇنى
مەرتلەرچە توغرىدىن-توغرا ۋە ئاشكارا ئېتىراپ قىلىشىمىز كېرەك-
كى، بىز بۇ جەھەتتە ھوكۇمەتتىن ئارقىدا قالدۇق. بىز تەۋرىنىپ

قالغان ئارمىيىنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن، ھوكۇمەت ئېلىپ بارغان ۋە ئەمەلگە ئاشۇرغاندەك، پائال، جاسارەتلىك، پاراسەتلىك ۋە تەشەب-بۇسكار كۈرەش ئېلىپ بېرىش مەقسىدىدە شۇ چاغدا قولىمىزدا بار كۈچلەردىن ئوبدان پايدىلىنالمىدۇق. بىز ئارمىيىگە ئىدىيە جەھەتتىن "تەسىر كۆرسىتىش"كە تەييارلىق كۆردۇق، بەلكى تېخىمۇ قەيسەرلىك بىلەن تەييارلىق كۆرۈشىمىز كېرەك. لېكىن بىز قوزغىلاڭنىڭ ئاچقۇچ-لۇق پەيتىدە ئارمىيىنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن جىسمانى كۈرەش ئېلىپ بېرىشنىڭمۇ لازىملىغىنى ئۇنتۇپ قالساق، ئۇ ھالدا، بىز بىچارە قىرائەتخانىغا ئايلىنىپ قالىمىز.

موسكۋا پۇرولېتارىياتى دېكابىر ۋەقەسىدە ئارمىيىگە ئىدىيە جەھەتتىن "تەسىر كۆرسىتىش" توغرىسىدا بىزگە قالتىس ساۋاق بەردى، مەسىلەن، 12 ـ ئاينىڭ 8 ـ كۈنى ستراستناي مەيدانىدا بىر توپ كىشى كازاك قوشۇننى قورشاپ ئېلىپ، ئۇلار بىلەن ئارىلىشىپ، بىرلەشمە كوڭۇل ئاچتى، ئاخىر ئۇلارنى قايتىپ كېتىشكە كوندۇردى. يەنە بىر مىسال، 10 ـ كۈنى، پرېسنيە كوچىسىدا، 10 مىڭ كىشىلىك توپ ئالدىدا قىزىل بايراق كوتەرگەن ئىككى ئىشچى قىز: "بىزنى ئۆلتۈرۈش! بىز تىرىك تۇرۇپ بايراقنى بەرمەيمىز!" دەپ توۋلىغى-نىچە كازاك قوشۇنى ئالدىغا ئېتىلىپ باردى. بۇ چاغدا كازاك ئەس-كەرلەر نېمە قىلىشىنى بىلمەي تەمتىرەپ قالدى ۋە كىشىلەرنىڭ "ياشىسۇن كازاكلار!" دېگەن خىتاپلىرى ئاستىدا ئات چاپتۇرۇپ قايتىپ كەتتى. بۇنداق قەھرىمانلىق ئۈلگىلىرى پۇرولېتارىيات قەلبىدە مەڭگۇ ساقلىنىشى لازىم.

لېكىن، بىزنىڭ دۇباسوۋنىڭ ئارقىسىدا قالغانلىغىمىزدىن بىر مىسالنى كۆرۈپ باقايلى. 12 ـ ئاينىڭ 9 ـ كۈنى، بىر قىسىم ئەسكەرلەر قوزغىلاڭ-چىلارغا قوشۇلۇش ئۈچۈن مارسېل مارشىنى ئېيتىپ سېرپۇخوۋ چوڭ كوچىسىدا كېلىۋاتاتتى. ئىشچىلار ئۇلارغا ۋەكىل ئەۋەتتى. مالاخوۋ

ئۇزى ئۇلار كېلىۋاتقان تەرەپكە قاراپ جېنىنىڭ بېرىچە چاپتى. ئىشچىلار كېچىكىپ قالدى، مالاخوۋ بولسا ۋاقتىدا يېتىپ باردى. ئۇ قىزغىن نۇتۇق سوزلەپ ئەسكەرلەرنى تەۋرىتىپ قويدى، كېيىن ئاتلىق مىرشاپلار بىلەن ئۇلارنى قورشۇۋېلىپ گەزەرمىلەرگە ئاپىرىپ قاماپ قويدى. مالاخوۋ ئۇلگۇرۇپ باردى-يۇ، بىز ئۇلگۇرۇپ بارالمىدۇق، ئىككى كۇن ئىچىدە 150 مىڭ كىشى بىزنىڭ چاقىرىغىمىزغا ئاۋاز قوشتى، ئۇلار كوچىلاردا قاراۋۇللۇق قىلالايتتى ۋە ئۇنى ئۇيۇشتۇرۇشى لازىم ئىدى. مالاخوۋ ئاتلىق مىرشاپلار بىلەن ئەسكەرلەرنى قورشىۋالدى-يۇ، بىز مالاخوۋلارنى بومبىچىلار بىلەن قورشىۋالالمىدۇق. بىز بۇ ئىشنى قىلالايتتۇق ۋە قىلىشىمىز كېرەك ئىدى، ئۇنىڭ ئۇستىگە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ مەتبۇئاتلىرىمۇ («ئۇچقۇن» گېزىتى[138]) بىزنىڭ قوزغىلاڭ كوتىرىش ۋاقتىدىكى ۋەزىپىمىز مەمۇرى ۋە ھەربى باشلىقلارنى رەھىمسىزلىك بىلەن يوقىتىشتىن ئىبارەت، دەپ خېلى بۇرۇنلا كورسەتكەن ئىدى. روشەنكى، سېرپۇخوۋ چوڭ كوچىسىدا يۇز بەرگەن ئەھۋاللارغا ئوخشاپ كېتىدىغان ئەھۋاللار نېسۋىژسكى گەزەرمىسى ئالدىدىمۇ، كرۇتىتسكى گەزەرمىسى ئالدىدىمۇ، پورولېتارىيات يېكاتېرىنوسلاۋ تۇەنىنى ''قورالسىزلاندۇرماقچى'' بولغاندىمۇ، ئالېكساندروۋ شەھىرىدىكى قورۇلۇش قىسىملىرىغا ۋەكىل ئەۋەتىشتىمۇ، موسكۋاغا ئەۋەتىلگەن روستوۋ زەمبىرەكچىلىرىنىڭ يېرىم يولدىن قايتىشىدىمۇ، كولومنا قورۇلۇش قىسىملىرىنى قورالسىزلاندۇرۇشتىمۇ تەكرارلاندى. بىز قوزغىلاڭ پەيتلىرىدە، تەۋرىنىپ قالغان ئارمىيىنى قولغا كەلتۇرۇش ۋەزىپىسىنى ئوبدان ئورۇنلىيالمىدۇق.

دېكابىر ۋەقەسى ماركسىنىڭ ئاغمىچىلار ئۇنتۇغان يەنە بىر چوڭقۇر پىرىنسىپىنىمۇ يەنى قوزغىلاڭ بىر سەنئەتتۇر، بۇ سەنئەتنىڭ ئاساسي مىزانى تازا باتۇرلۇق بىلەن ۋە قەتئىيەت بىلەن ئىلگىرىلەپ، **ھۇجۇم**

قىلىشتىن ئىبارەت ، دىگەن پىرىنسىپنى ناھايىتى روشەن ئىسپاتلاپ بەردى[284]. بىز بۇ ھەقىقەتنى تولۇق بىلىۋالمىدۇق. بىز بۇ سەنئەتنى، قەتئىي ئەمەل قىلىش شەرت بولغان بۇ ھۇجۇم مىزانىنى تولۇق ئۆگەنمىدۇق، ئاممىغىمۇ تولۇق ئۆگەتمىدۇق. ئەمدى بىز بۇ كەمتۇك-لىرىمىزنى زور كۈچ بىلەن تولدۇرۇپ ئېلىشىمىز شەرت. كىشىلەرنى سىياسى شوئارلارغا تۇتقان پوزىتسىيىلىرىگە قاراپ ئايرىش كۇپايە قىلمايدۇ، ئۇلارنىڭ قوراللىق قوزغىلاڭغا تۇتقان پوزىتسىيىلىرىگىمۇ قاراش كېرەك. كىمكى قوراللىق قوزغىلاڭغا قارشى تۇرىدىكەن، قوراللىق قوزغىلاڭغا تەييارلانمايدىكەن، قىلچىمۇ رەھىم قىلماي، ئۇنى ئىنقىلاۋىي قوشۇندىن قوغلاپ چىقىرىشىمىز، ئىنقىلاپ دۈشمەن-لىرى تەرىپىگە، خائىنلار ياكى قورققاقلار تەرىپىگە قوغلىۋېتىشىمىز كېرەك، چۈنكى ۋەقەلەرنىڭ تەرەققىيات كۈچى ۋە كۈرەش شارائىتى دوست - دۈشمەننى ئەنە شۇ ئالامەتلەرگە قاراپ ئايرىشقا بىزنى مەجبۇر قىلىدىغان كۈنلەر يېقىنلىشىپ كەلمەكتە. بىز پاسسىپلىقنى تەرغىپ قىلماسلىقىمىز، ئارمىيىنىڭ بىز تەرەپكە "ئۆتۈشى"نىلا كۈتۈپ تۇرماس-لىقىمىز لازىم؛ ياق، بىز قولغا قورال ئېلىپ دادىل ھۇجۇم قىلىش ۋە ئاتاكىغا ئۆتۈش زورۇرلۇكى توغرىسىدا، شۇنىڭ بىلەن بىللە باشلىقلارنى يوقىتىش، تەۋرىنىپ تۇرغان قوشۇننى قولغا كەلتۈرۈش يولىدا باتۇرانە كۈرەش قىلىش زورۇرلۇكى توغرىسىدا ھەممە كىشىگە سىگنال بېرىشىمىز كېرەك.

موسكۋا ۋەقەسىنىڭ بىزگە بەرگەن ئۈچىنچى ئۇلۇغ ساۋىقى قوز-غىلاڭ تاكتىكىسى ۋە قوزغىلاڭ كۈچلىرىنى تەشكىللەشكە ئائىت ساۋاق. تاكتىكا ھەربى تېخنىكا سەۋىيىسىگە باغلىق، — ئېنگېلس بۇ ھەقىقەتنى ماركسىزىمچىلارغا تەپسىلى شەرھلەپ بەرگەن ئىدى[285]. ھازىرقى ھەربى تېخنىكا 19 - ئەسىرنىڭ 50 - يىللىرىدىكىگە ئوخشىماي-دۇ. زەمبىرەككە ئادەملەر توپى بىلەن تاقابىل تۇرۇش، كوچا ئىستىھكام-

لىرىنى تاپانچا بىلەن ساقلاش — ئەخمىقانىلىق. كائۇتسكى، موسكۋا ۋەقەسىدىن كېيىن، ئېنگېلسنىڭ يەكۇنىنى[286] يېڭىۋاشتىن قاراپ چىقىش پەيتى كەلدى، چۈنكى موسكۋا **"يېڭى كوچا ئۇرۇش تاكتىكىسى"**نى ئوتتۇرىغا قويدى، دەپ توغرا ئېيتقان ئىدى. بۇ تاكتىكا — پارتىزانلىق ئۇرۇشى تاكتىكىسى ئىدى. بۇ تاكتىكا تەلەپ قىلىدىغان تەشكىلات — ناھايىتى چاققان، ئادەم سانى ناھايىتى ئاز بولغان، 10 كىشىلىك، 3 كىشىلىك ھەتتا 2 كىشىلىك ئەترەتلەر ئىدى. ھازىر بىز 5 كىشىلىك گۇرۇپپا ياكى 3 كىشىلىك گۇرۇپپا دېگەنلەرنى ئاڭلىغان ھامان ھىجىيىپ قويىدىغان بەزى سوتسىيال دېموكراتلارنى دائىم ئۇچرىتىپ تۇرىمىز. لېكىن بۇنداق ھىجىيىشلار ھازىرقى زامان ھەربىي تېخنىكىسى شارائىتىدا كوچا ئۇرۇشلىرى مۇناسىۋىتى بىلەن تاكتىكا ۋە تەشكىلاتقا دائىر قويۇلغان **يېڭى** مەسىلىلەرگە كۆز يۇمۇپ ئۆتۈشنىڭ ئاسان چارىسىدۇر. جاناپلار، موسكۋا قوزغىلىڭى توغرىسىدا يېزىلغان خاتىرىلەرنى زەڭ قويۇپ ئوقۇپ چىقىڭلار، ئەنە شۇ چاغدىلا "5 كىشىلىك گۇرۇپپا"نىڭ "يېڭى كوچا ئۇرۇش تاكتىكىسى" بىلەن قانداق مۇناسىۋەتلىك ئىكەنلىكىنى چۈشىنىسىلەر.

موسكۋا تەجرىبىسى بۇ يېڭى تاكتىكىنى ئوتتۇرىغا قويغان بولسىمۇ، لېكىن ئۇنى ئانچە ئالغا سۈرەلمىدى، بىرقەدەر بولسىمۇ كەڭرەك ھەقىقىي ئاممىۋى مىقياستا كۆرسىتەلمىدى. ئۇ چاغدا جەڭگىۋار ئەترەتلەرنىڭ ئەزالىرى بەك ئاز ئىدى. ئىشچىلار ئاممىسىدا دادىل ھۇجۇم قىلىش شوئارى يوق ئىدى ۋە ئۇ ئەمەلدە كۆرسىتىلمىدى، پارتىزان ئەترەتلىرىنىڭ خاراكتىرى ھەددىدىن زىيادە بىر تەخلىتتە بولۇپ قالدى، ئۇلارنىڭ قورال-ياراقلىرى ۋە كۈرەش ئۇسۇللىرىمۇ كۆپ ئەمەس ئىدى، ئۇلارنىڭ ئادەملەر توپىغا قوماندانلىق قىلىش ئىقتىدارى جارى قىلىنمىغان دېگۈدەك دەرىجىدە ئىدى. بىز بۇ كەمتۈك-لۈكلىرىمىزنىڭ ئورنىنى تولدۇرۇشىمىز لازىم ۋە تولدۇرىمىز، بۇنىڭ

ئۇچۇن موسكۋا تەجرىبىلىرىنى ئۆگىنىشىمىز، ئۇنى ئامما ئارىسىدا كېڭەيتىپ، تېخىمۇ راۋاجلاندۇرۇشتا ئاممىنىڭ ئىجادىي روھىنى جارى قىلدۇرۇشىمىز لازىم. دېكابىر ۋەقەسىدىن كېيىن روسىيىنىڭ ھەممە يېرىدە ئۈزۈلمەي دېگۈدەك داۋام قىلىشۋاتقان ئاشۇ پارتىزانلىق ئۇرۇشى ۋە ئاشۇ ئاممىۋى تېرورلۇق قوزغىلاڭ پەيتىدە ئاممىغا توغرا تاكتىكىنى ئۆگىتىشكە جەزمەن ياردەم بېرىدۇ. سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى بۇنداق ئاممىۋى تېرورلۇقنى ئېتىراپ قىلىشى ۋە ئۇز تاكتىكىسىغا كىرگۈزۈشى لازىم، بۇنىڭ ئۈچۈن ئەلۋەتتە ئۇنى ئۇيۇش-تۇرۇشى ۋە نازارەت ئاستىغا ئېلىشى، ئۇنى ئىشچىلار ھەركىتى ۋە ئومۇمى ئىنقىلاۋىي كۈرەشنىڭ مەنپەئەتىگە ۋە شارائىتىغا بوي سۇندۇرۇشى لازىم، بۇنداق پارتىزانلىق ئۇرۇشنى بۇلغايدىغان "كوچمەنلەر"چە قىلمىشلارغا رەھىمسىز ھالدا بەرھەم بېرىش كېرەك. موسكۋالىقلار قوزغىلاڭ كۈنلىرىدە، لاتۋىيىلىكلەر ئاتالمىش لاتۋىيە جۇمھۇرىيىتى كۈنلىرىدە[287] بۇنداق قىلمىشلارغا ناھايىتى ئۇستىلىق بىلەن رەھىمسىز ھالدا بەرھەم بەرگەن ئىدى.

يېقىنقى ۋاقىتلاردا ھەربى تېخنىكا ئالغا قاراپ يانا يېڭى قەدەملەر باستى. ياپونىيە-روسىيە ئۇرۇشىدا قول بومبىسى بارلىققا كەلدى. قورال-ياراق زاۋۇتلىرى ئاپتوماتىك قوراللارنى ياساپ ساتتى. بۇلارنىڭ ھەر ئىككىلىسى، تازا كەڭ دائىرىدە بولمىسىمۇ، روسىيە ئىنقىلاۋىدا قوللىنىلىشقا باشلىدى، يەنە كېلىپ خېلى ئۇتۇم كور-سەتتى. بىز كۈندىن-كۈنگە مۇكەممەللىشىۋاتقان تېخنىكىدىن پايدى-لىنالايمىز. ئىشچىلار ئەترەتلىرىگە كوپلەپ بومبا ياساشنى ئۆگىتە-لەيمىز. ئۇلارنىڭ ۋە جەڭگىۋار ئەترەتلىرىمىزنىڭ پارتلىغۇچ دورىلار، پىلتىلەر ۋە ئاپتوماتىك قوراللار غەملىۋېلىشىغا ياردەم بېرەلەيمىز ۋە شۇنداق قىلىشىمىز لازىم. ئىشچىلار ئاممىسى شەھەر قوزغىلىڭىغا قاتناشقان، دۇشمەنگە قارشى كەڭ كولەمدە ھۇجۇم قىلىنغان، دۇما

تارقىتىلغاندىن كېيىن، سۋېبابۇرگ ۋە كرونشتات ۋەقەلىرى[288] دىن كېيىن بارغانسېرى تەۋرىنىپ كېتىۋاتقان ئارمىيىنى قولغا كەلتۈرۈش يولىدا ئۈستىلىق بىلەن قەتئىي كۈرەش ئېلىپ بېرىلىۋاتقان يېزىلار-نىڭ ئورتاق كۈرەشكە قاتنىششى كېپىللەندۈرۈلگەن ئەھۋال ئاستىدا، كېيىنكى نۆۋەتتىكى پۈتۈن روسىيە قوراللىق قوزغىلىڭىنىڭ غەلىبىسى جەزمەن بىزنىڭ بولىدۇ.

روسىيە ئىنقىلاۋى كەچۈرگەن ئۇلۇغ كۈنلەردىكى ساۋاقلارنى قوبۇل قىلىپ، خىزمىتىمىزنى تېخىمۇ كەڭ يولغا قويايلى ۋە ۋەزىپە-مىزنى تېخىمۇ باتۇرلۇق بىلەن ئوتتۇرىغا قويايلى! بىزنىڭ خىزمىتىمىز سىنىپىي مەنپەئەتنى ۋە ئومۇمىي خەلق تەرەققىياتىنىڭ نۆۋەتتىكى ئېھتىياجىنى توغرا مۆلچەرلەشنى ئاساس قىلىدۇ. چار ھاكىمىيىتىنى ئاغدۇرۇپ تاشلاش، ئىنقىلاۋىي ھوكۈمەت تەرىپىدىن ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭەشىنى چاقىرىش شوئارى ئاستىغا پرولېتارىياتنى، دېخانلارنى ۋە ئارمىيىنى بارغانسېرى كۆپرەك توپلاۋاتىمىز ۋە توپلاي-مىز. ئاممىنىڭ ئېڭىنى ئۆستۈرۈش، ھەرقانداق ۋاقىتتىكىگە ئوخشاش، ھىلىمۇ پۈتكۈل خىزمىتىمىزنىڭ ئاساسى ۋە مۇھىم مەزمۇنى. بىراق روسىيىنىڭ نۆۋەتتىكى ۋەزىيىتى ئومۇمىي، دائىمىي، ئاساسىي ۋەزىپە-لەرنى ئوتتۇرىغا قويغاندىن باشقا، يەنە ئالاھىدە ۋە مەخسۇس ۋەزىپىلەرنىمۇ ئوتتۇرىغا قويۇۋاتقانلىقىنى ئۇنتۇماسلىق كېرەك. بىز ھەرگىز قىرائەتخان ۋە چاكىنىلارغا ئايلىنىپ قالمايلى، ھەرگىز ھەر-قانداق شارائىتتا ۋە ھەرقانداق ۋاقىتتىمۇ ئەبەدىي ئۆزگەرمەيدىغان ۋەزىپىلىرىمىز بار، دېگەن قۇرۇق بانىلار بىلەن نۆۋەتتىكى بۇ ئالاھىدە ۋەزىپىلەردىن، نۆۋەتتىكى بۇنداق كۈرەش شەكلىنىڭ مەخسۇس ۋەزىپىلىرىدىن باش تارتمايلى.

ئۇلۇغ ئاممىۋى كۈرەش يېقىنلىشىپ كېلىۋاتقانلىقىنى ئەستە تۇتايلى. بۇ — قوراللىق قوزغىلاڭ بولىدۇ. ئۇ مۇمكىن قەدەر بىر ۋاقىتتا

كوتىرىلىشى لازىم. ئامما ئۆزلىرىنىڭ قورال‐لىق، قانلىق، هايات ـ ماماتلىق كۈرەشكە ئاتلىنىۋاتقانلىقىنى بىلىۋالسۇن. ئۇلۇغ پەسەنت قىلماسلىق ئامما ئارىسىدا ئەۋج ئالسۇن ۋە غەلىبىنى كاپالەتلەندۇرسۇن. دۈشمەنگە قارشى قىلىنىدىغان هۇجۇم ناهايىتى كەسكىن بولسۇن؛ ئاممىنىڭ شوئارى مۇداپىئە ئەمەس، بەلكى هۇجۇم بولسۇن، دۈشمەننى شەپقەتسىزلىك بىلەن يوقىتىش ئۇلارنىڭ ۋەزىپىسى بولۇپ قالسۇن؛ كۈرەش تەشكىلاتى چاققان ۋە ئەپچىل بولسۇن؛ ئارمىيىدىكى تەۋرىنىپ قالغان كىشىلەر پائال كۈرەشكە تارتىلسۇن. ئاڭلىق پرولېتارىيات پارتىيىسى ئۆزىنىڭ بۇ ئۇلۇغ كۈرەشتىكى مەسئۇلىيىتىنى ئادا قىلىشى لازىم.

«پرولېتارلار» گېزىتىنىڭ 1906 ـ يىل 8 ـ ئاينىڭ 29 ـ كۈنىدىكى 2 ـ سانىغا بېسىلغان.

«پرولېتارلار» گېزىتىگە بېسىلغان نۇسخىسى بويىچە بېسىلدى.

«لېنىن ئەسەرلىرى»، 11 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 151 ـــ 159 ـ بەتلەردىن ئېلىندى.

# پارتىزان ئۇرۇشى

پارتىيىمىز ۋە ئىشچىلار ئاممىسى پارتىزان ھەركىتى مەسىلىسىگە ناھايىتى قىزىقماقتا. بىز بۇ مەسىلىنى نوۋىتى كەلگەندە بىرنەچچە قېتىم تىلغا ئېلىپ ئۆتكەن ئىدۇق، ئەمدى بەرگەن ۋەدىمىزنى ئادا قىلىش يۈزىسىدىن كۆزقاراشلىرىمىزنى بىرقەدەر مۇكەممەل بايان قىلىمىز.

## 1

گەپنى باشتىن باشلايلى. كۈرەش شەكىللىرى مەسىلىسىنى تەك-شۈرۈشتە ھەر بىر ماركسىزمچى قانداق ئاساسىي تەلەپلەرنى قويۇشى كېرەك؟ بىرىنچىدىن، ماركسىزم سوتسىيالىزمنىڭ بارلىق ئىپتىدائىي شەكىللىرىدىن شۇنىڭ بىلەن پەرقلىنىدۇكى، ئۇ ھەركەتنى كۈرەشنىڭ مەلۇم بىر شەكلى بىلەن چەكلەپ قويمايدۇ. ئۇ كۈرەشنىڭ ھەر خىل شەكىللىرىنى ئېتىراپ قىلىدۇ ھەمدە بۇ شەكىللەرنى "قۇرۇقتىن-قۇرۇق ئويلاپ چىقارمايدۇ"، پەقەت ھەركەت جەريانىدا ئىنقىلاۋىي سىنىپلارنىڭ ئۆز ئۆزىدىن كېلىپ چىققان كۈرەش شەكىللىرىنى ئومۇملاشتۇرىدۇ، تەشكىللەيدۇ ۋە ئاڭلىقلىققا ئىگە قىلىدۇ. ماركسىزم بارلىق ئابستراكت فورمۇلىلارغا ۋە بارلىق دوگما ئۇسۇللارغا تۈپتىن قارشى تۇرىدۇ، ھەركەتنىڭ راۋاجلىنىشىغا، ئاممىنىڭ ئېڭىنىڭ ئۆسۈ-شىگە، ئىقتىسادىي ۋە سىياسىي كرىزىسنىڭ كەسكىنلىشىشىگە ئەگىشىپ،

مۇداپىيە ۋە ھۇجۇمنىڭ يېڭىدىن-يېڭى ۋە تېخىمۇ كوپ ئۇسۇللىرى-نى يارتىپ بېرىۋاتقان نوۋەتتىكى **ئاممىۋى** كۇرەشكە دىققەت بىلەن قاراشنى تەلەپ قىلىدۇ. شۇڭا ماركسىزىم ھەرقانداق كۇرەش شەكلىنى زادىلا رەت قىلمايدۇ. ماركسىزىم ھەرگىز مەلۇم بىر مەزگىلدىلا يۇرگۇزۇش مۇمكىن بولغان كۇرەش شەكلى بىلەن چەك-لىنىپ قالمايدۇ، ئۇ، بەلگىلىك ئىجتىمائى ۋەزىيەتنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ، شۇ مەزگىلدىكى ئەرباپلار بىلمەيدىغان يېڭى كۇرەش شەكىللىرىنىڭ مەيدانغا كېلىشى **مۇقەررەر**، دەپ قارايدۇ. شۇنداق دېيىشكە بولىدۇكى. "سىستېمىچى"لارنىڭ كۇتۇپخانىلىرىدا ئولتۇ-رۇۋېلىپ قۇرۇقتىن-قۇرۇق ئويدۇرۇپ چىققان كۇرەش شەكىللىرى ئارقىلىق ئاممىنى **تەربىيىلەشنى** زادى ئارزۇ قىلمايدىغان ماركسىزىم بۇ جەھەتتە ئاممىنىڭ ئەمەلىيىتىدىن **ئۆگىنىدۇ**. مەسىلەن، كائۇتىسكى ئىجتىمائى ئىنقىلاپنىڭ شەكىللىرى ئۇستىدە تەكشۇرۇش ئېلىپ بار-غاندا مۇنداق دېگەن: بىزگە مەلۇمكى، كەلگۇسىدىكى كرىزىس جەزمەن بىز ھازىر ئالدىن كورۇۋالالمايدىغان يېڭى كۇرەش شەكىل-لىرىنى كەلتۇرۇپ چىقىرىدۇ.

ئىككىنچىدىن، ماركسىزىم بىزدىن كۇرەش شەكىللىرى مەسىلىسىنى چوقۇم **تارىخىي يوسۇندا** تەكشۇرۇپ چىقىشنى تەلەپ قىلىدۇ. بۇ مەسىلىنى كونكرېت تارىخىي شارائىتتىن ئايرىلغان ھالدا ئوتتۇرىغا قويۇش — دىيالېكتىك ماتېرىيالىزمنىڭ ئەقەللى تەلەپلىرىنى چۇشەن-مىگەنلىك بولىدۇ. سىياسى، مىللى مەدەنىيەت، ئورپ-ئادەت قاتار-لىق شەرت-شارائىتلارنىڭ ھەر خىل بولۇشى تۇپەيلىدىن ئىقتىسادىي تەدرىجى تەرەققىياتنىڭ تۇرلۇك مەزگىللىرىدە ھەر خىل كۇرەش شەكىل-لىرى مۇقەررەر ھالدا بىرىنچى ئورۇنغا ئوتۇپ، ئاساسىي كۇرەش شەكلى بولۇپ قالىدۇ، ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدىغان ھەر خىل قوشۇمچە كۇرەش شەكىللىرىمۇ ئۇنىڭ بىلەن بىللە ئۆزگىرىدۇ. مەلۇم ھەركەت-

نىڭ مەلۇم بىر تەرەققىيات باسقۇچىدىكى كونكرېت شارائىتىنى تەپسىلىي تەكشۈرمەي تۇرۇپ مۇئەييەن بىر كۈرەش ۋاستىسى مەسىلىسىگە بولىدۇ، ياكى بولمايدۇ دەپ جاۋاپ بېرىش ماركسىزىم مەۋقەسىدىن پۈتۈنلەي ۋازكەچكەنلىك بولىدۇ.

بىزنىڭ رايە قىلىشىمىزغا تېگىشلىك ئىككى ئاساسىي نەزەرىيە ۋى پىرىنسىپ ئەنە شۇ. غەربىي ياۋروپادىكى ماركسىزىم تارىخى بىزگە يۇقۇرىدىكى قائىدىنى سانسىز مىساللار بىلەن دەلىللەپ بەردى. ياۋروپادىكى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى پارلامېنت تۈزۈمىنى ۋە ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى ھەركىتىنى نوۋەتتىكى كۈرەشنىڭ ئاساسىي شەكلى، دەپ قارايدۇ، لېكىن ئۇ روسىيە كادېتلىرى[84] ۋە ماۋزۇسىزچە لارغا[149] ئوخشاش لىبېرال بۇرژۇئازلارنىڭ پىكرىنىڭ ئەكسىچە، قوزغىلاڭنى بۇرۇن ئېتىراپ قىلغان ئىدى ۋە كەلگۈسىدە ۋەزىيەتتە ئۆزگىرىش بولغان ۋاقىتتىمۇ، ئۇنى ئېتىراپ قىلىشقا پۈتۈنلەي تەييار تۇرماقتا. سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى 70 — يىللاردىكى ئومۇمى ئىش تاشلاشنى ئىجتىمائى مەسىلىلەرنى ھەل قىلىدىغان شىپالىق دورا، بۇرژۇئازىيىنى غەيرى سىياسى يول ئارقىلىق دەرھال ئاغدۇرۇپ تاشلىيالايدىغان ۋاستە دەپ قارىمىدى، لېكىن سوتسىيال دېموكرات لار پارتىيىسى ئاممىۋى خاراكتېرلىق سىياسى ئىش تاشلاشنى (بولۇپمۇ روسىيىنىڭ 1905 — يىلىدىكى تەجرىبىسىدىن كېيىن) مەلۇم شارائىتتا زورۇر بولغان كۈرەش ۋاستىلىرىدىن بىرى دەپ پۈتۈنلەي ئېتىراپ قىلىدۇ. سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى 19 — ئەسىرنىڭ 40 — يىللىرىدىكى كوچا ئىستىھكاملىرى كۈرىشىنى ئېتىراپ قىلغان ئىدى، 19 — ئەسىرنىڭ ئاخىرىدا مەلۇم ئەھۋاللارغا ئاساسلىنىپ ئۇنى ئىنكار قىلدى، لېكىن موسكۋا تەجرىبىسىدىن كېيىن يەنە كوچا ئىستىھكاملىرى كۈرىشىنى ئىنكار قىلىدىغان قاراشنى تۈزىتىشنى تامامەن خالايدىغانلىقىنى بىلدۇرۇپ، بۇنداق كۈرەشنىڭ مۇۋاپىق ئىكەنلىكىنى

ئېتىراپ قىلدى، چۈنكى، كائۇتسكىينىڭ سوزى بىلەن ئېيتقاندا، موسكۋا تەجرىبىسى يېڭىچە كوچا ئىستىھكامى تاكتىكىسىنى كورسىتىپ بەردى.

## 2

بىز ماركسىزىمنىڭ ئومۇمى قائىدىلىرىنى ئىنقىلاپ ئالغان ئىكەن-مىز، ئەمدى روسىيە ئىنقىلاۋى مەسىلىسىنى تەكشۈرۈپ ئوتەيلى. بىز ئاۋال روسىيە ئىنقىلاۋى ئوتتۇرىغا قويغان ھەر خىل كۈرەش شەكىل-لىرىنىڭ تارىخىي ئوزگىرىشىنى ئەسلەپ ئوتەيلى. دەسلەپتە ئىشچى-لارنىڭ ئىقتىسادىي ئىش تاشلاشلىرى بولدى (1896 — 1900 - يىللار)، ئارقىدىنلا ئىشچىلار ۋە ئوقۇغۇچىلارنىڭ سىياسى نامايىشلىرى (1901 — 1902 - يىللار)، دىخانلار توپىلاڭلىرى (1902 - يىل)، ھەر خىل شەكىللەردە نامايىش بىلەن ماسلىشىشقا باشلىغان ئاممىۋى خاراكتېرلىق سىياسى ئىش تاشلاشلار (1902 - يىلى روستوۋدىكى ئىش تاشلاش، 1903 - يىلى يازدىكى ئىش تاشلاش، 1905 - يىلدىكى 9 - يانۋار ۋەقەسى[226])، پۈتۈن روسىيە مىقياسىدىكى سىياسى ئىش تاشلاش ۋە بەزى جايلاردا يۈز بەرگەن كوچا ئىستىھكامى كۈرىشى (1905 - يىل 10 - ئاي) ئاممىۋى كوچا ئىستىھكامى كۈرىشى ۋە قورال-لىق قوزغىلاڭلار (1905 - يىل 12 - ئاي)، تىنچ پارلامېنت كۈرىشى (1906 - يىل 4 — 6 - ئايلار)، ئارمىيىدىكى قىسمەن قوزغىلاڭلار (1905 - يىل 6 - ئاي — 1906 - يىل 7 - ئاي)، قىسمەن دىخانلار قوزغى-لاڭلىرى (1905 - يىل كۈز — 1906 - يىل كۈز) بولدى.

ئومۇمى كۈرەش شەكىللىرىدىن قارىغاندا، 1906 - يىل كۈزگىچە قەدەر ئەھۋال ئەنە شۇنداق. مۇستەبىتلىكنىڭ بۇنىڭغا "جاۋابەن" قوللانغان كۈرەش شەكلى 1903 - يىل باھاردىكى كىشىنوۋ ۋەقەسى-

دىن تا 1906 — يىل كۈزدىكى سېدلېتس ۋەقەسىگىچە داۋاملاشقان لۈكچەكلەر زوراۋانلىقى بولدى. شۇ مەزگىللەردە، لۈكچەكلەرنىڭ زوراۋانلىقى ۋە يەھۇدىيلار، ئوقۇغۇچىلار، ئىنقىلابچىلار ھەم ئاڭلىق ئىشچىلارغا قارىتىلغان قىرغىنچىلىق ئەۋج ئېلىۋەردى ۋە تاكامۇللىشىۋەردى، بىر قىسىم سېتىلغان نادانلار زوراۋانلىقتا سېلىنغاندىن باشقا، يەنە لۈكچەكلەر قوشۇنىمۇ زوراۋانلىقتا سېلىندى، ھەتتا يېزا ۋە شەھەرلەردە زەمبىرەكلەر ئىشقا سېلىندى، جازا قوشۇنلىرى، جازا پويىزلىرى ۋاھاكازالار ئەۋەتىلدى.

بولغان ئەھۋالنىڭ ئاساسىي ئارقا كۆرۈنۈشى ئەنە شۇ. بۇ ئارقا كۆرۈنۈشتىنمۇ مۇشۇ ماقالىدا تەكشۈرمەكچى ۋە باھا بەرمەكچى بولغان ئاشۇنداق ھادىسە كۆرۈلۈپ تۇرىدۇ، ئەلۋەتتە، بۇ قىسمەن، ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدىغان قوشۇمچە ھادىسە. بۇ زادى قانداق ھادىسە؟ ئۇ قانداق شەكىلدە ئىپادىلىنىدۇ؟ ئۇنىڭ پەيدا بولۇش سەۋەبى نېمە؟ ئۇ قايسى ۋاقىتتا پەيدا بولغان، قانچىلىك دەرىجىدە كېڭەيگەن؟ ئۇنىڭ ئىنقىلابنىڭ ئومۇمى جەريانىدىكى ئەھمىيىتى قانداق؟ ئۇنىڭ سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى تەشكىللىگەن ۋە رەھبەرلىك قىلغان ئىشچىلار سىنىپىنىڭ كۈرىشى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى قانداق؟ مانا بۇلار — بىز بۇ ئەھۋالنىڭ ئومۇمى ئارقا كۆرۈنۈشىنى سۈرەتلەپ چىققاندىن كېيىن تەھلىل قىلماقچى بولغان مەسىلىلەر.

بىزنىڭ كۆڭۈل بۆلۈۋاتقىنىمىز — **قوراللىق** كۈرەش. بۇ كۈرەشنى ئايرىم كىشىلەر ۋە ئاز سانلىق كىشىلەر ئېلىپ بارماقتا. ئۇلارنىڭ بىر قىسمى ئىنقىلاۋىي تەشكىلاتلارغا قاتناشقان، بىر قىسمى (روسىيەنىڭ مەلۇم جايلىرىدىكى كىشىلەرنىڭ **كۆپ** قىسمى) ھېچقانداق ئىنقىلاۋىي تەشكىلاتقا قاتناشمىغان. قوراللىق كۈرەشنىڭ **ئوخشاش بولمىغان** ئىككى خىل مەقسىدى بولىدۇ، بىز بۇ ئىككى خىل مەقسەتنى **قاتتىق پەرقلەندۈرۈشىمىز** كېرەك: بىرىنچى، بۇ كۈرەش

ئايرىم شەخسلەرنى، ئارمىيە ـ ساقچىلارنىڭ باشلىقلىرىنى ۋە ئۇلارنىڭ قول ئاستىدىكىلەرنى ئۆلتۈرۈشنى مەقسەت قىلىدۇ؛ ئىككىنچى، ھوكۇمەت ۋە شەخسنىڭ ئىلكىدىكى پۇللارنى مۇسادىرە قىلىشنى مەقسەت قىلىدۇ. مۇسادىرە قىلىنغان پۇلنىڭ بىر قىسمى پارتىيىنىڭ ئېھتىياجىنى قامداش ئۈچۈن، بىر قىسمى مەخسۇس قورال ـ ياراق سېتىۋېلىش ۋە قوزغىلاڭ تەييارلىقى ئۈچۈن، يەنە بىر قىسمى شۇنداق كۈرەشلەرگە قاتناشقان كىشىلەرنىڭ تۇرمۇشىنى قامداش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. تارتىۋېلىنغان ئاۋۇن پۇل (كاۋكازدا 200 نەچچە مىڭ روبلى مۇسادىرە قىلىندى، موسكۋادا 875 مىڭ روبلى مۇسادىرە قىلىندى) ئالدى بىلەن ئىنقىلاۋىي پارتىيىگە تاپشۇرۇلىدۇ؛ تارتىۋېلىنغان پارچە ـ پۇرات پۇللار ئالدى بىلەن، بەزىدە ھەتتا پۈتۈنلەي "مەھرۇم قىلىنغۇچىلار"نىڭ تۇرمۇشىنى قامداش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. بۇنداق كۈرەش شەكلى، روشەنكى، 1906 ـ يىلى، يەنى دېكابىر قوزغىلىڭىدىن كېيىنلا كەڭ كولەمدە ئەۋج ئالدى، راۋاجلاندى ۋە كەسكىنلىشىپ قوراللىق كۈرەشنى ۋۇجۇتقا كەلتۈرۈش دەرىجىسىگە يەتكەن سىياسى كىرىزىس، بولۇپمۇ يېزا ۋە شەھەرلەردىكى نامراتچىلىق، ئاچارچىلىق ۋە ئىشسىزلىقنىڭ جىددىيلىشىشى بۇنداق كۈرەشنى كەلتۈرۈپ چىقارغان ئاساسىي سەۋەپلەرنىڭ بىرى ئىدى. كەسپسىز سەرگەردانلار، لۈكچەكلەر ۋە ھوكۇمەتسىزلەر گۇرۇھى بۇنداق كۈرەش شەكلىنى ئاساسىي ھەتتا بىردىن ـ بىر ئىجتىمائىي كۈرەش شەكلى دەپ قارىدى. مۇستەبىت ھوكۇمەتنىڭ بۇنىڭغا "جاۋابەن" قوللانغان كۈرەش شەكلى ــ ھەربىي ھالەت يۈرگۈزۈش، يېڭى قىسىملارنى ھەركەتلەندۈرۈش، لۈكچەكلەر زوراۋانلىقىنى يولغا قويۇش (سېدلېتس ۋەقەسى) ۋە ئۇرۇش مەيدانى سودىنى قۇرۇشتىن ئىبارەت بولدى.

## 3

ئادەتتە بۇنداق كۈرەشكە بېرىلگەن باھانى توۋەندىكىدەك يىغىنچاقلاشقا بولىدۇ: بۇ ــ ھوكۇمەتسىزلىك، بلانكىچىلىق[65]، كونا تېرورلۇق، ئاممىدىن ئايرىلغان شەخسى ھەركەت، بۇ ھەركەت ئىشچىلارنىڭ كەيپىياتىغا بەرھەم بېرىپ، كەڭ ئاھالىنى ئىشچىلاردىن يىراقلاشتۇرىدۇ، ھەركەتنى پارچىلايدۇ، ئىنقىلاپقا زىيان يەتكۈزىدۇ. كىشىلەر گېزىتلەردە ھەر كۈنى خەۋەر قىلىنىۋاتقان ۋەقەلەردىن بۇنداق باھانى ئىسپاتلايدىغان مىساللارنى ئاسانلا تېپىۋالالايدۇ.

لېكىن بۇ مىساللار ھەقىقى مىساللارمۇ؟ بۇنى تەكشۈرۈش ئۈچۈن بۇنداق كۈرەش شەكلى ئەڭ تەرەققى قىلغان جاينى يەنى لاتۋىيە چېگرا رايونىنى كوزدىن كەچۈرۈپ چىقساق ئارتۇقچىلىق قىلماس. «يېڭى دەۋر»[17] گېزىتىنىڭ (9 ـ ئاينىڭ 9 ـ ۋە 12 ـ كۈنىدىكى سانلىرى) لاتۋىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ پائالىيىتىدىن قانداق زارلانغانلىقىغا نەزەر سالايلى. لاتۋىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى (ئۇ روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ بىر قىسمى)نىڭ چىقارغان گېزىتىنىڭ ھەر سانى ئادەتتە 30 مىڭ نۇسخىدىن بېسىلىدۇ. گېزىتنىڭ رەسمىي بەتلىرىدە ھەر بىر ۋىجدانلىق كىشىنىڭ يوقىتىش مەسئۇلىيىتى بولغان جاسۇسلارنىڭ ئىسمىلىگى بېسىلىپ تۇرىدۇ، ساقچى ئىدارىسىگە ياردەملەشكۈچىلەرنىڭ ھەممىسى "ئىنقىلاپنىڭ دۇشمەنلىرى" دەپ جاكالىنىپ، ئۆلۈم جازاسى بېرىلىدۇ، شۇنىڭدەك ئۇلارنىڭ مال ـ مۈلكى مۇسادىرە قىلىنىدۇ. ئاھالە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىگە پۇل ئىئانە قىلىشتا، پۇل تاپشۇرۇپ ئالغۇچى تامغا بېسىلغان ھوججەتنى كورسەتكەندىلا، ئاندىن پۇلنى تاپشۇرۇشى لازىم ئىكەن. پارتىيە يېقىندا

ئېلان قىلغان ھىساۋاتتا 48 مىڭ رۇبلى يىللىق كىرىمدىن لىباۋا ياچېيكىسى قورال-ياراق سېتىۋېلىش ئۈچۈن مەھرۇم قىلىش يولى بىلەن تاپقان 5 مىڭ 600 رۇبلى بارلىقى كۆرسىتىلگەن، «يېڭى دەۋر» گېزىتى قاتتىق غەزەپكە كەلدى، روشەنكى، بۇ، بۇنداق "ئىنقىلاۋىي قانۇنچىلىق"قا، بۇ "قورقۇنچلۇق ھوكۇمەت"كە قارشى تۇرغانلىق.

لاتۋىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ بۇ پائالىيىتىنى ھوكۇمەتسىزلىك، بلانكىچىلىق، تېررورلۇق دەپ ئېيتىشقا ھېچكىممۇ جۈرئەت قىلالمايدۇ. نىمە ئۈچۈن؟ چۈنكى، بۇ يەردە شۇنى روشەن كورۇۋېلىشقا بولىدۇكى، يېڭى كۈرەش شەكلى 12-ئايدا يۈز بەرگەن ۋە ھازىر يەنە تەييارلىنىۋاتقان قوزغىلاڭ بىلەن مۇناسىۋەتلىك. پۈتۈن روسىيىنى ئېلىپ ئېيتقاندا، بۇ مۇناسىۋەت تېخى دىگەندەك روشەن ئەمەس، لېكىن بۇ مۇناسىۋەت ھەقىقەتەن مەۋجۇت. "پارتىزانلىق" كۈرەشكە كەلسەك، ئۇ 12-ئايدىن كېيىن كېڭىيىپ كېلىۋاتىدۇ، بۇ كۈرەش ئىقتىسادىي كىرىزىسىنىڭ كەسكىنلىشىشى بىلەنلا ئەمەس، بەلكى سىياسى كىرىزىسىنىڭ كەسكىنلىشىشى بىلەنمۇ مۇناسىۋەتلىك، بۇنىڭدىمۇ شەك-شۈبھە يوق. كونا روسىيە تېررورلۇغى سۈيىقەستچى زىيالىلارنىڭ قىلغان ئىشى ئىدى؛ ھازىرقى پارتىزانلىق كۈرەشلەر ئومۇمەن ئىشچى جەڭگىۋارلار ياكى ئىشسىز ئىشچىلار تەرىپىدىنلا ئېلىپ بېرىلىۋاتىدۇ. بلانكىچىلىق ۋە ھوكۇمەتسىزلىك دىگەن بۇ ئىككى ئاتالغۇ تەبىئكى، ئۇلۇك ئېسىلىۋېلىشقا ئامراق كىشىلەرنىڭ كالللىسىغا ئاسان كېلىپ قالىدۇ، لېكىن لاتۋىيە چېگرا رايونىغا ئوخشاش شۇنداق روشەن قوزغىلاڭ شارائىتىدا، بۇنداق تېتىلىپ كەتكەن ماركىنىڭ يارىمايدىغانلىقى روشەن كورۇنۇپ تۇرىدۇ.

مەملىكىتىمىزدە پارتىزان ئۇرۇشىنى قوزغىلاڭ شارائىتىدىن ئايرىپ

تەھلىل قىلىش ئۇسۇلى شۇ قەدەر ئەۋج ئېلىپ كەتكەنكى، ئۇنىڭ تامامەن ناتوغرىلىقى، ئىلمىي، تارىخىي ئەمەسلىكى لاتۋىيە مىسالىدا روشەن كۆرۈنۈپ تۇرۇپتۇ. بۇ شارائىتنى ئېتىۋارغا ئېلىش كېرەك، ئىككى قېتىملىق كەڭ قوزغىلاڭ ئارىلىقىدىكى دەۋرنىڭ تۈرلۈك خۇسۇسىيەتلىرىنى ئويلاپ كۆرۈش كېرەك. كادېتلار ۋە يېڭى دەۋر گېزىتى تەرەپدارلىرى ياخشى كۆرىدىغان ھوكۇمەتسىزلىك، تالان-تاراج، سەرگەردانلىق دېگەنگە ئوخشاش سۆزلەرنى كەلسە-كەلمەس ئىشلىتىپ، قول ئۇچىدىلا ئىش كۆرمەي، بەلكى شۇ دەۋردە قانداق كۈرەش شەكىللىرىنىڭ مۇقەررەر مەيدانغا كېلىدىغانلىقىنى چۈشىنىش كېرەك!

بەزىلەر، پارتىزانلىق ھەركىتى بىزنىڭ ئىشىمىزنى بۇزىدۇ، دەيدۇ. بىز بۇنداق مۇلاھىزىنى 1905-يىل 12-ئايدىن كېيىنكى شارائىت بىلەن، لوكچەكلەر زوراۋانلىق قىلغان ۋە ھەربىي ھالەت يۈرگۈزۈلگەن دەۋر بىلەن سېلىشتۇرۇپ كۆرسەك ئارتۇقچىلىق قىلماس. **مۇشۇنداق دەۋردە** ھەركەتنى ھەممىدىن بەك بۇزىدىغان نەرسە زادى نېمە؟ قارشىلىق كۆرسەتمەسلىكمۇ؟ ياكى تەشكىللىك بولغان پارتىزان كۈرەشلىرىمۇ؟ روسىيىنىڭ ئوتتۇرا قىسمىنى ئۇنىڭ غەربىي چېگرا رايونلىرى يەنى پولشا ۋە لاتۋىيە چېگرا رايونى بىلەن سېلىشتۇرۇپ باقساق بولىدۇ. روشەنكى، پارتىزانلىق كۈرىشى غەربىي چېگرا رايونلاردا تېخىمۇ كېڭەيگەن، تېخىمۇ ئەۋج ئالغان. شۇنىڭدەك، ئومۇمىي ئىنقىلاۋىي ھەركەت، بولۇپمۇ سوتسىيال دېموكراتىك ھەركەت، روسىيىنىڭ غەربىي چېگرا رايونلىرىدىن كۆرە، ئۇنىڭ ئوتتۇرا قىسمىدا **تېخىمۇ زور بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرىغانلىقى ئېنىق**. ئەلۋەتتە، بىز بۇنىڭدىن ھەرگىز پولشا بىلەن لاتۋىيىدىكى سوتسىيال دېموكراتىك ھەركەت پارتىزان ئۇرۇشى ئېلىپ بېرىلغانلىقى **سەۋەبىدىن** بۇزغۇنچىلىققا ئازراق ئۇچرىغان، دېگەن خۇلا-

سىنى چىقارمايمىز. ياق، ئۇنداق ئەمەس. بۇنىڭدىن پەقەت شۇنداق خۇلاسە چىقىرىش كېرەككى، 1906 ـ يىلدىكى روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرىغانلىقىنى پارتىزان ئۇرۇشىدىن كورۇشكە بولمايدۇ.

كىشىلەر بۇ ھەقتە توختالغاندا، كوپىنچە، مىللى شارائىتنىڭ ئوخشاش بولماسلىقىنى بانا قىلىپ كورسىتىدۇ. لېكىن بۇنداق بانا كورسىتىش ھازىر دىيىلىۋاتقان ئاساسلارنىڭ يېتەرلىك ئەمەسلىكىنى ناھايىتى روشەن ئاشكارىلاپ بەردى، خالاس. گەپ مىللى شارائىتنىڭ ئوخشاشماسلىقىدا بولسا، دىمەك، گەپ ھوكۇمەتسىزلىك، بىلانكىچىلىق، تېررورلۇققا ئوخشاش پۈتۈن روسىيە دائىرىسىدىكى ۋە ھەتتا يالغۇز روسىيە دائىرىسىدىكى نۇقسانلاردا ئەمەس، بەلكى باشقا مەلۇم بىر سەۋەپتە بولىدۇ ـ دە. جاناپلار، ئاشۇ باشقا بىر سەۋەپنى **كونكرىت** تەھلىل قىلىپ كورۇڭلار! شۇ چاغدا سىلەر مىللى زۇلۇم ياكى مىللى قارىمۇ ـ قارشىلىقنىڭ ھېچقانداق مەسىلىنى چۈشەندۈرۈپ بېرەلمەيدىغانلىقىنى بىلىسىلەر، چۈنكى بۇ ھال غەربىي چېگرا رايونلاردا ئىزچىل مەۋجۇت بولۇپ كەلگەن ئىدى، پارتىزانلىق كۇرىشى بولسا، پەقەت نوۋەتتىكى تارىخىي دەۋرنىڭلا مەھسۇلى. نۇرغۇن جايلار باركى، ئۇ يەرلەردە مىللى زۇلۇم ۋە مىللى قارىمۇ ـ قارشىلىق بولسىمۇ، پارتىزانلىق كۇرىشى يوق، ۋاھالەنكى، پارتىزانلىق كۇرىشى بەزى چاغلاردا، ھېچقانداق مىللى زۇلۇم بولمىغان ئەھۋال ئاستىدىمۇ تەرەققىي قىلىۋېرىدۇ. مەسىلە كونكرىت تەھلىل قىلىنىدىغانلا بولسا، مەسىلىنىڭ مىللى زۇلۇمدا ئەمەس، بەلكى قوزغىلاڭنىڭ شەرت ـ شارائىتىدا ئىكەنلىكىنى بىلىۋالالايمىز. پارتىزانلىق كۇرىشى ئاممىۋى ھەركەت ئەمەلىيىتىدە قوزغىلاڭ دەرىجىسىگە بېرىپ يەتكەن ۋاقىتدىكى، ئىچكى ئۇرۇشنىڭ ”ئىككى قېتىملىق زور ئېلىشىشى“ ئارىلىغىدىكى ئۇزاقراق مەزگىل ئىچىدە خالى بولغىلى بولمايدىغان كۇرەش

شەكلى بولۇپ ھىساپلىنىدۇ.

ھەركەتنى پارتىزانلىق ھەركىتى ئەمەس، بەلكى بۇ ھەركەتنى **ئىگەللەشكە** قۇدرىتى يەتمەيدىغان پارتىيىنىڭ ئاجىزلىقى بۇزىدۇ. شۇنىڭ ئۇچۇنمۇ بىز رۇسلار ئادەتتە، بىر تەرەپتىن، پارتىزانلىق قوزغىلىشلارغا لەنەت ياغدۇرىمىز، يەنە بىر تەرەپتىن، پارتىيىنى ھەققەتەن بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرىتىدىغان يوشۇرۇن، تاسادىپى، تەشكىل-سىز پارتىزانلىق ھەركەت ئېلىپ بارىمىز. بىز بۇ كۈرەشنى پەيدا قىلغان تارىخي شارائىتلارنى چۈشەنمەي تۇرۇپ، ئۇنىڭ يامان تەسى-رىنىمۇ تۈگىتەلمەيمىز. كۈرەش بولسا داۋاملاشماقتا. بۇ كۈرەشنى زور ئىقتىسادىي، سىياسى سەۋەپلەر كەلتۈرۈپ چىقارغان. بىز بۇ سەۋەپلەرنى يوقىتا چىقارماي تۇرۇپ، بۇ كۈرەشنىمۇ يوقىتا چىقىرال-مايمىز. بىزنىڭ پارتىزانلىق كۈرىشىدىن زارلانغانلىغىمىز ئەملىيەتتە پارتىيىمىزنىڭ قوزغىلاڭ ئىشىدىكى زەئىپلىگىدىن زارلانغانلىغىمىز بولىدۇ.

تەشكىلىي بۇزۇلۇش مەسىلىسى ھەققىدە يۇقۇرىدا ئېيتقانلىرىمىز-نىڭ ھەممىسى روھىي بۇزۇلۇش مەسىلىسىگىمۇ ياتىدۇ. روھىي بۇزۇ-لۇش پارتىزان ئۇرۇشىدىن بولمايدۇ، بەلكى پارتىزانلىق قوزغىلىش-نىڭ **تەشكىلاچانلىغىنىڭ يېتەرسىزلىگىدىن**، تەرتىپ ۋە پارتىيىۋىلىك-نىڭ يېتەرسىزلىگىدىن بولىدۇ. پارتىزانلىق قوزغىلىشنى ئەيىپلەش ۋە ئۇنىڭغا لەنەت ئوقۇش بىزنى بۇنداق **روشەن** روھىي بۇزۇلۇشتىن قىلچە قۇتقۇزۇپ قالالمايدۇ، چۈنكى بۇنداق ئەيىپلەش ۋە لەنەت ئوقۇشلار چوڭقۇر ئىقتىسادىي ۋە سىياسى سەۋەپلەر كەلتۈرۈپ چىقار-غان ھادىسىلەرنىڭ ئالدىنى ئالالمايدۇ. بەزىلەر بىز غەيرى نورمال ھادىسە ۋە روھىي بۇزۇلۇشنىڭ ئالدىنى ئالالمايدىكەنمىز، ئۇ ھالدا، بۇ **پارتىيىمىزنىڭ** غەيرى نورمال ۋە روھىي بۇزۇلۇشتىن ئىبارەت كۈرەش ۋاستىلىرىنى قوللىنىشىغا ئاساسمۇ بولالمايدۇ، دەپ رەددىيە

بىرىشى مۇمكىن. لېكىن بۇنداق رەددىيە ماركسىزىمچە رەددىيە ئەمەس، بەلكى پۇتۇنلەي لىبېرال بۇرژۇئازىيىچە رەددىيە، چۈنكى ماركسىزىمچىلار ھەرگىز ئىچكى ئۇرۇشنى ياكى ئۇنىڭ شەكىللىرىدىن بىرى بولغان پارتىزان ئۇرۇشىنى **تومتاق ھالدا** غەيرى نورمال ھادىسە ۋە روھىي بۇزۇلۇش دەپ ھېساپلىيالمايدۇ. ماركسىزىمچىلار ئىجتىمائىي تېچلىقنى ئەمەس، بەلكى سىنىپىي كۈرەشنى قۇۋۋەتلەيدۇ. كەسكىن ئىقتىسادىي سىياسىي كرىزىسنىڭ مەلۇم دەۋرىدە، سىنىپىي كۈرەش تەرەققىي قىلىپ ئاشكارا ئىچكى ئۇرۇشقا يەنى ئىككى بولەك كىشىلەر ئوتتۇرىسىدىكى قوراللىق كۈرەشكە ئايلىنىدۇ، مۇشۇنداق دەۋردە ماركسىزىمچىلار ئىچكى ئۇرۇشنى قۇۋۋەتلىشى **كېرەك.** ئىچكى ئۇرۇشنى مەنىۋى جەھەتتىن ھەرقانداق ئەيىپلەشلەرگە، ماركسىزىم نۇقتىسىنەزىرى بويىچە، پۈتۈنلەي يول قويۇلمايدۇ.

ئىچكى ئۇرۇش دەۋرىدە، **جەڭگىۋار پارتىيە** بولۇپ چىقىش — پرولېتارىيات پارتىيىسىنىڭ غايىسى. بۇنىڭدا شەك-شۈبھە يوق. پۈتۈنلەي پەرەز قىلالايمىزكى، ئىچكى ئۇرۇش نۇقتىسىنەزىرىدىن قارىغاندا، ئىچكى ئۇرۇشنىڭ مەلۇم شەكىللىرىنىڭ مەلۇم ۋاقىت **نامۇۋاپىق** بولىدىغانلىقىنى ئىسپاتلاش مۇمكىن ھەم ئۇ چوقۇم ئىسپاتلىنىدۇ. بىز ئىچكى ئۇرۇشنىڭ ھەر خىل شەكىللىرىنى **ھەربىي جەھەتتىن مۇۋاپىق بولۇش-بولماسلىقىغا ئاساسلىنىپ تۇرۇپ،** تەنقىت قىلىشقا بولىدىغانلىقىنى تامامەن ئېتىراپ قىلىمىز، ئۇنىڭ ئۈستىگە بىز **بۇنداق** مەسىلىلەرنى جايلاردىكى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئەمەلىي خىزمەتچىلىرىنىڭ بېكىتىشىگە مۇتلەق قوشۇلىمىز. بىراق بىز ماركسىزىم پرىنسىپىغا ئاساسەن، تەھلىل قىلىشقا تېگىشلىك بولغان ئىچكى ئۇرۇش شارائىتى مەسىلىسىدىن ھوكۇمەتسىزلىك، بلانكىچىلىق ۋە تېرورلۇق دىگەندەك بىر قېلىپتىكى كونا سوزلەر ئارقىلىق باش تارتماسلىقنى مۇتلەق قۇۋۋەتلەيمىز، سوتسىيال

دېموكراتىلار پارتىيىسى ئومۇمى پارتىزان ئۇرۇشىغا قاتنىشىشى كېرەكمۇ ـ يوق دېگەن مەسىلىنى مۇزاكىرە قىلغاندا، پولشا سوتسىيالىستلار پارتىيىسىنىڭ مەلۇم تەشكىلاتى بىر چاغلاردا قوللانغان ئەھمىيەتسىز پارتىزان ھەركىتى ئۇسۇلى ئارقىلىق كىشىلەرگە ھەيۋە قىلماسلىقنى قۇۋۋەتلەيمىز.

پارتىزان ئۇرۇشى ھەركەتىنى بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرىتىدۇ دېگەن بانالارغا تەنقىدىي قارىشىمىز كېرەك. **ھەرقانداق** يېڭى كۈرەش شەكلىنى قوللىنىشتا يېڭى خەۋپ ـ خەتەرگە ۋە يېڭى قۇربان بېرىشلەرگە دۇچكېلىش مۇمكىن، شۇ سەۋەپتىن بۇنداق يېڭى كۈرەش شەكلى ئالدىدا تولۇق تەييارلىق كۆرمىگەن تەشكىلاتلارنىڭ "بۇزغۇنچىلىق"قا ئۇچرىشى تۇرغان گەپ. بىزنىڭ بۇرۇنقى تەشۋىقات گۇرۇپپىلىرىمىز تەرغىبات خىزمىتى بىلەن شۇغۇللانغانلىقى ئۈچۈن "بۇزغۇنچىلىق"قا ئۇچرىغان ئىدى. كېيىن، بىزنىڭ كومىتېتلىرىمىزمۇ نامايىش قىلغانلىقى ئۈچۈن بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرىدى. ھەرقانداق ھەربى ھەركەت، مەيلى قانداق ئۇرۇشتا بولمىسۇن، ئۇرۇش قىلغۇچى قوشۇننى خېلى بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرىتىدۇ. لېكىن بۇنىڭدىن ھەرگىز ئۇرۇش قىلماسلىق كېرەك دەپ خۇلاسە چىقىرىشقا بولمايدۇ. بۇنىڭدىن ئۇرۇش قىلىشنى **ئۆگىنىۋېلىش** كېرەك دەپ خۇلاسە چىقىرىش لازىم. شۇنداق بولىدۇ، خالاس.

بەزى سوتسىيال دېموكراتلار مەغرۇرلۇق ۋە تەكەببۇرلۇق بىلەن، بىز ھوكۇمەتسىزلەر ئەمەسمىز، بىز ئوغرى، بۇلاڭچىلار ئەمەسمىز، بىز بۇلارنىڭ ھەممىسىدىن يۇقۇرى تۇرىمىز، بىز پارتىزان ئۇرۇشىغا قارشى تۇرىمىز دېيىشىدۇ، مەن ئۇلارنىڭ مۇشۇنداق سوزلىرىنى ئاڭلىغىنىمدا، ئوز ئوزەمدىن: بۇ كىشىلەر ئوزلىرىنىڭ نىمە دەۋاتقانلىقلىرىنى چۈشىنەمدىغاندۇ؟ دەپ سورايمەن. ھازىر مەملىكەتنىڭ

ھەرقايسى جايلىرىدا لۈكچەكلەر ھوكۇمىتىنىڭ ئاھالىگە قارشى قورال-لىق توقۇنۇشلىرى ۋە ئېلىشىشلىرى داۋام قىلماقتا. بۇنىداق ھادىسە ئىنقىلاپ تەرەققىياتىنىڭ ھازىرقى باسقۇچىدا پۈتۈنلەي مۇقەررەر نەرسىدۇر. ئاھالە بۇنىداق ھادىسىگە ئىستىخىيىلىك، ئۇيۇشمىغان ھالدا ــ شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ، كوپىنچە، ئۇنۇم بېرەلمەيدىغان **ناچار** شەكىللەردە قوراللىق توقۇنۇشلار ۋە ھۇجۇملار بىلەن جاۋاپ بېرىدۇ. تەشكىلىمىزنىڭ ئاجىزلىقى ۋە تەييارلىقىنىڭ كەمتۇكلۈكى تۈپەيلىدىن مەلۇم جايدا ۋە مەلۇم ۋاقىتتا، **بۇنداق** ئىستىخىيىلىك كۈرەشلەرگە بولغان پارتىيە رەھبەرلىكىدىن ۋازكېچىشىمىز مۇمكىن، مەن بۇنى چۈشىنىمەن. بۇ مەسىلىنى جايلاردىكى ئەمىلىي ئىش بىلەن شۇغۇل-لانغۇچى خادىملار ھەل قىلىشى كېرەك، ئاجىز ۋە تەييارلىقى كەم تەشكىلاتلارنى ئۆزگەرتىش ئاسان ئىش ئەمەس، مەن بۇنىمۇ چۈشى-نىمەن. لېكىن، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ مەلۇم نەزىرىد-يىچىسى ياكى سىياسى مۇھاكىمچىسى تەييارلىقنىڭ كەم-كۈتلۈكىدىن ئەپسۇسلىنىش بۇياقتا تۇرسۇن، ئەكسىچە، ئۆزى ياش چېغىدا يادلى-ۋالغان ھوكۇمەتسىزلىك، بلانكىچىلىق ۋە تېرورلۇق ھەققىدىكى ئىبا-رىلەرنى تەكەببۇرلۇق ۋە نارتسىس[190] چە كورەڭلىك بىلەن تەكرار-لايدۇ. مەن مۇنداق ئەھۋالنى كورگىنىمدە دۇنيادىكى ئەڭ ئىنقىلاۋىي تەلىماتنىڭ ۋەيران قىلىنىشىدىن قايغۇرماي تۇرالمايمەن.

بەزىلەر، پارتىزان ئۇرۇشى ئاڭلىق پرولېتارىياتنى تۈزەلمەس ئۇششۇق لۈكچەكلەر دەرىجىسىگە چۈشۈرۈپ قويىدۇ، دېيىشىدۇ. بۇ توغرا، لېكىن بۇنىڭدىن، پرولېتارىيات پارتىيىسى ھەرقانداق ۋاقىتتا پارتىزان ئۇرۇشىنى بىردىن-بىر كۈرەش ۋاستىسى ھەتتا ئاساسىي كۈرەش ۋاستىسى قىلىۋېلىشقا بولمايدۇ، بۇ ۋاستە باشقا كۈرەش

ۋاستىلىرىگە بوي سۇنۇشى لازىم، ئاساسىي كۈرەش ۋاستىلىرىگە ئۇيۇ-غۇنلىشىشى لازىم، سوتسىيالىستىك تەربىيە ۋە تەشكىلىي جەھەتتىكى تەسىر ئارقىلىق بىر خىل يۈكسەك ۋاستىگە ئايلاندۇرۇلۇشى كېرەك، دىگەن خۇلاسىلا كېلىپ چىقىدۇ. **كېيىنكى** بۇ شەرت **يولىسا**، بۇرژۇئا جەمىيىتىدە كۈرەشنىڭ **ھەممە** ۋاستىلىرى، ھەقىقەتەن ھەممە ۋاستى-لىرى پۈرولېتارىياتنى ئۇزىدىن يۇقۇرى ياكى ئۇزىدىن تۆۋەن **تۇرغان** غەيرى پۈرولېتارلار تەبىقىسى دەرىجىسىگە چۈشۈرۈپ قويىدۇ، **ئەگەر** ئۇ بولۇشىغا قويۇپ بېرىلسە، بېشى قايىغان-پۈتى تايىغان تەرەپكە كېتىپ قالىدۇ، بۇزۇلىدۇ، چىرىكلىشىدۇ. بولۇشىغا قويۇپ بېرىلگەن ئىش تاشلاشلار، كوپ ھاللاردا، ئىشچىلار بىلەن زاۋۇت ئىگىلىرى مۇرەسسەلىشىپ، ئېكسپلاتاتورلارغا **قارشى تۇرىدىغان** ”ئىتتىپاق“قا ئايلىنىپ قالىدۇ. پارلامېنت چۈشكۈنلىشىپ بىر ئوچۇم بۇرژۇئا سىيا-سەتۋازلىرى ”خەلق ئەركىنلىكى“، ”لىبېرالىزم“، ”دېموكراتىيە“، جۇمھۇرىيەتچىلىك، دىنىي ھاكىمىيەتچىلىككە قارشى تۇرۇش، سوتسى-يالىزم ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش بازىرى چىققان خىلمۇ-خىل **ماللار** بىلەن پارچە ۋە كوتىرە سودا قىلىنىدىغان پاھىشىخانىغا ئايلىنىپ قالىدۇ. گېزىت چۈشكۈنلىشىپ ھەممىگە خىزمەت قىلىدىغان دەللالغا، ئاممىنى چىرىتىدىغان، ئاۋام خەلقنىڭ پەسكەش **تۇيغۇلىرىغا** ماسلىشى-دىغان قورالغا ئايلىنىپ كېتىدۇ ۋە باشقىلار. سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ھەممىگە قادىر بىرەر كۈرەش ۋاستىسىنىڭ بارلىغىنى، پۈرو-لېتارىياتنى ئۇزىدىن سەل يۇقۇرى ياكى سەل تۆۋەن تۇرىدىغان تەبىقىلەردىن سەددىچىن سېپىلى ئارقىلىق ئاجرىتىپ تاشلايدىغان بىرەر ۋاستە بارلىغىنى بىلمەيدۇ. سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى تۈرلۈك دەۋرلەردە تۈرلۈك ۋاستىلەرنى قوللىنىدۇ ھەمدە مۇشۇنداق ۋاستىلەرنى قوللىنىش ئۈچۈن **ھەر ۋاقىت** ئىدىيىۋى ۋە تەشكىلىي جەھەتتىن **مۇكەممەل** ۋە مۇئەييەن شەرت-شارائىتلارنى ھازىرلاپ

بىردۇ①.

## 4

روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ كۇرەش شەكىللىرى ياۋروپادىكى بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىغا قارىغاندا كوپ مۇرەككەپ. كائۇتسكى بۇنى قىسمەن ھالدا ئالدىن كورگەن، ئۇ 1902 ـ يىل كەلگۇسىدىكى ئىنقىلاپنى (ئۇ **ئىھتىمال** روسىيە بۇنىڭ سىرتىدا بولۇشى مۇمكىن دەپ قوشۇپ قويغان) خەلق بىلەن ھوكۇمەت ئوتتۇرىسىدىكى كۇرەش دىگەندىن كورە، ئىككى بولەك كىشىلەر ئوتتۇرىسىدىكى كۇرەش دىگەن تۇزۇك، دىگەن ئىدى. بىز بۇ **ئىككىنچى خىل** كۇرەشنىڭ روسىيىدە، روشەنكى، غەرپ ئەللىرىنىڭ بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىدىكىگە قارىغاندا تېخىمۇ كەڭ راۋاجلىنىۋاتقانلىقىنى كورۇۋاتىمىز. مەملىكىتىمىزدە ئىنقىلاپ دۇشمەنلىرىنىڭ سانى خەلق ئارىسىدا كوپ ئەمەس، لېكىن ئۇلار كۇرەشنىڭ كەسكىنلىشىشىگە ئەگىشىپ، كۇندىن ـ كۇنگە تەشكىللەندى ھەمدە بۇرژۇئازىيە ئىچىدىكى ئەكسىيەتچى تەبىقىلەرنىڭ قوللىشىغا

① بەزىلەر، كوپىنچە، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى بولشېۋىكلەرنى پارتىزانلىق قوزغىلىشقا يېنىك، بىر تەرەپلىمە پوزىتسىيە تۇتتى دەپ ئەيىپلەيدۇ. شۇڭا بۇ يەردە پارتىزان ھەركىتىنى قوللايدىغان بىر قىسىم بولشېۋىكلەرنىڭ پارتىزان ھەركىتى توغرىسىدىكى قارار لايىھىسى («پارتىيىنىڭ ئىچكى خەۋىرى»[289] نىڭ 2 ـ سانىغا ۋە لېنىننىڭ قۇرۇلتاي توغرىسىدىكى دوكلادىغا[290] قارالسۇن)دە تووەندىكى بىرقانچە ماددىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ، ئۇنى پارتىزان ھەركىتىنى ئېتىراپ قىلىشنىڭ شەرتى قىلغانلىقىنى كورسىتىپ ئوتۇش ئارتۇقلۇق قىلماس، بۇ شەرتلەردە: شەخسلەرنى مال ـ مۇلكىدىن "مەھرۇم قىلىش" ۋاستىسىنى قوللىنىشقا ھەرگىز يول قويۇلمايدۇ؛ غەزنە مۇلكىنى "مەھرۇم قىلىش" ۋاستىسىنى قوللىنىش تەشەببۇس قىلىنمايدۇ، بەلكى

ئېرىشتى. شۇڭا **بۇنداق** دەۋردە، ئومۇم خەلقنىڭ سىياسىي ئىش تاشلاشلىرى يۈز بەرگەن دەۋردە **قوزغىلاڭ** ناھايىتى قىسقا مۇددەتلىك، ناھايىتى تار دائىرىدە يەككە ھەركەت قىلىشقا ماس كېلىدىغان كونا شەكىلنى قوللىنالمايدۇ، بۇ ناھايىتى تەبىي ھەم مۇقەررەردۇر. شۇڭا قوزغىلاڭ مەملىكەتنى قاپلىغان، ئۇزاق مۇددەت داۋاملىشىدىغان ئىچكى ئۇرۇشنىڭ، يەنى ئىككى بولەك كىشىلەر ئوتتۇرىسىدا بولىدىغان قوراللىق كۈرەشنىڭ ئېغىزىمۇ ئالى، ئېغىزىمۇ مۇرەككەپ شەكلىنى قوللىنىدۇ، بۇمۇ ناھايىتى تەبىي ۋە مۇقەررەردۇر. بىزنىڭچە، بۇنداق ئۇرۇش پەقەتلا ئۇزاقىراق ۋاقىت ئوتكەندىن كېيىن بولۇپ تۇرىدىغان بىرقانچە چوڭ ئېلىشىش ۋە مۇشۇ ئارىلىقلاردا يۈز بېرىدىغان نۇرغۇن كىچىك توقۇنۇشلاردىنلا ئىبارەت. مۇشۇنداق بولىدىكەن — بۇنداق بولۇشىدا شەك يوق. — سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىمۇ جەزمەن مۇشۇ چوڭ ئېلىشىشلاردا ۋە ئىمكان قەدەر مۇشۇ كىچىك توقۇنۇشلاردا ئامىمغا ئەڭ زور دەرىجىدە رەھبەرلىك قىلالايدىغان

---

پارتىيىنىڭ نازارىتىنى قوبۇل قىلىش ھەمدە پۇلنى قوزغىلاڭنىڭ ئېھتىياجىنى قامداشقا ئىشلىتىش شەرتى ئاستىدىلا قوللىنىشقا يول قويۇلىدۇ، دېگەنلىك. ھوكۇمەت زوراۋانلىرى ۋە ئەشەددىي لۈكچەكلەرگە قارشى تېرورلۇق شەكلىدىكى پارتىزان ھەركىتىنى قوللىنىش تەشەببۇس قىلىنغان. لېكىن بۇنىڭمۇ چوقۇم رىئايە قىلىشقا تېگىشلىك توۋەندىكى شەرتلىرى بار ئىدى: (1) كەڭ ئاممىنىڭ كەيپىياتىنى ئېتىۋارغا ئېلىش؛ (2) شۇ جايدىكى ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ شارائىتىنى نەزەرگە ئېلىش؛ (3) پرولېتارىياتنىڭ بىكاردىن ـ بىكار كۈچ سەرپ قىلماسلىقىنىڭ ئامالىنى قىلىش. بىرلەشكەن قۇرۇلتاي 291 دا ماقۇللانغان قارارنىڭ بۇ لايىھەسىدىن ئەمەلىي پەرقى پەقەت شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، ئۇنىڭدا غەزنە مۈلكىنى "مەھرۇم قىلىش"قا يول قويۇلمىدى.

تەشكىلاتلارنى قۇرۇشنى ئۆز ئالدىغا ۋەزىپە قىلىپ قويۇشى كېرەك.
سىنىپىي كۈرەش كەسكىنلىشىپ ئىچكى ئۇرۇش دەرىجىسىگە يەتكەن دەۋردە، سوتسىيال دېموكراتىلار پارتىيىسىنىڭ ۋەزىپىسى **مۇشۇ ئىچكى ئۇرۇشقا** قاتنىشىشلا بولۇپ قالماستىن، بەلكى **مۇشۇ ئىچكى ئۇرۇش** داۋامىدا رەھبەرلىك رولىنى ئويناشتىن ئىبارەت بولۇشى كېرەك. سوتسىيال دېموكراتىلار پارتىيىسى ئۆز تەشكىلاتلىرىنى ياخشى تەربىيىلەپ ۋە يېتىشتۈرۈپ، ئۇلارنى **ئۇرۇش قىلغۇچى بىر تەرەپ** سۈپىتىدە ھەقىقى رول ئويناليالايدىغان، دۈشمەن كۈچلىرىگە زەربە بېرىشكە بولىدىغان ھەرقانداق **پۇرسەتنى** قولدىن بەرمەيدىغان قىلىپ چىقىش كېرەك.

شۈبھىسىزكى، بۇ مۈشكۈل ۋەزىپە. ئۇنى بىردىنلا ھەل قىلغىلى بولمايدۇ. ئىچكى ئۇرۇش جەريانىدا ئومۇم خەلقنىڭ كۈرەشتە قايتىدىن تەربىيە ئالغىنى ۋە ئۆگىنىش ئېلىپ بارغىنىدەك، بىزنىڭ تەشكىلاتلىرىمىزمۇ تەربىيە ئېلىشى كېرەك، بۇ ۋەزىپىگە ماسلىشىش ئۈچۈن ئەمەلىي تەجرىبىلەرگە ئاساسەن ئۆزگەرتىلىشى كېرەك.

بىز ئەمەلىي خىزمەتچىلەردىن ئويدۇرۇپ چىقىرىلغان كۈرەش شەكىللىرىنى قوبۇل قىلىشنى ياكى مەلۇم پارتىزان ئۇرۇشى شەكلىنىڭ روسىيە ئىچكى ئۇرۇشىنىڭ ئومۇمى جەريانىدىكى رولى مەسىلىسىنى كۆتۈپخانىلاردا ئولتۇرۇپ ھەل قىلىشنى قىلچىمۇ دەۋا قىلماقچى ئەمەسمىز. بىز ھەرگىز مەلۇم پارتىزانلىق قوزغىلىشنى كونكرېت مولچەرلەش مەسىلىسىنى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ **فاكجىيىنى** مەسىلىسى دەپ قارىماقچى ئەمەسمىز. لېكىن بىز كۆپچىلىكنىڭ ئەمەلىي تۇرمۇشى ئوتتۇرىغا قويغان يېڭى كۈرەش شەكىللىرىنى **نەزىرىيە جەھەتتىن** توغرا مولچەرلىشىگە قولىمىزدىن كەلگىنىچە ياردەم بېرىشنى، ئاڭلىق ئىشچىلارنىڭ بىرمۇ يېڭى ۋە قىيىن مەسىلىنى توغرا ئوتتۇرىغا قويۇشىغا ۋە بۇ مەسىلىنى توغرا ھەل قىلىشىغا

پۇتلىكاشاڭ بولۇۋاتقان ھەر خىل ئۇلۇك فورمۇلىلار ۋە بىر تەرەپلىمىلىكلەر بىلەن رەھىمسىز كۈرەش ئېلىپ بېرىشىنى ئۇز ۋەزىپىمىز دەپ بىلىمىز.

«پرولېتارلار» گېزىتىنىڭ 1906 - يىل 9 - ئاينىڭ 30 - كۈنىدىكى 5 - سانىغا بېسىلغان.

«پرولېتارلار» گېزىتىدىكى تېكستى بويىچە بېسىلدى.

«لېنىن ئەسەرلىرى»، 11 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 196 — 206 - بەتلەردىن ئېلىندى.

# ك. ماركسنىڭ ل. كۇگېلمانغا يازغان خەت-چەكلىرىنىڭ رۇسچە تەرجىمىسىگە سۆز بېشى

بىز روسىيە كىتاپخانىلىرىنى ماركس ۋە ماركسىزىم بىلەن تېخىمۇ ئوبدان تونۇشتۇرۇش مەقسىدىدە ماركسنىڭ كۇگېلمانغا يازغان ۋە گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ «يېڭى دەۋر» ھەپتىلىك ژورنىلىدا[173] ئېلان قىلىنغان خەتلىرىنى تولۇق يىغىپ كىتاپچە قىلىپ نەشر قىلدۇق. ماركس خەتلىرىدە ئۆزىنىڭ شەخسى ئىشلىرى ئۈستىدە ناھايىتى كوپ توختالغان. ئۇ بۇنداق قىلىشقا ئەلۋەتتە ھەقلىق ئىدى. بۇلار تەرجىمھال يازغۇچىلار ئۈچۈن ئىنتايىن قىممەتلىك ماتىرىيال. كەڭ كىتاپخانلار ئۈچۈن، بولۇپمۇ روسىيە ئىشچىلار سىنىپى ئۈچۈن، بۇ خەتلەرنىڭ نەزەرىيىۋى ۋە سىياسى ماتىرىياللارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان جايلىرى تېخىمۇ مۇھىم. مەملىكىتىمىزدە، ھازىرقى ئىنقىلاۋىي دەۋردە، ماركسنىڭ ئىشچىلار ھەركىتى ۋە دۇنيا سىياسىسىدىكى تۈرلۈك مەسىلىلەرنى بىۋاستە ئەكس ئەتتۈرگەنلىكىگە دائىر ماتىرىياللارنى كوڭۈل قويۇپ تەتقىق قىلىش ئالاھىدە تەربىيىۋى ئەھمىيەتكە ئىگە. «يېڭى دەۋر» ژورنىلىنىڭ تەھرىرىي بولۇمى ”زور ئۆزگىرىش دەۋرىدە ئۆز ئىدىيىسىنى ۋە ئىرادىسىنى شەكىللەندۈرگەن كىشىلەرنىڭ قىياپىتىنى تونۇۋالساق، ئالغا باسىمىز“ دەپ تامامەن توغرا ئېيتقان. 1907-يىلى روسىيە

سوتسىيالىستلىرى ئۇنىڭدىن تونۇشقا تېخىمۇ مۇھتاج ئىدى، چۈنكى ئۇ ئۇلارنىڭ كۆپلىگەن قىممەتلىك يوليورۇقلارنى ئېلىپ، ئۆزلىرىنىڭ دۆر ئېلىدە يۈلۈۋاتقان بارلىق ئىنقىلاپلاردىكى بىۋاسىتە ۋەزىپىلىرىنى چۈشىنىۋالالايتتى. روسىيە ھازىر "زور ئۆزگىرىش" دەۋرىدە تۇرماقتا. روسىيە ئىنقىلابىنىڭ نۇۋەتتىكى سىياسەتلىرىنى بەلگىلەشتە، ماركسنىڭ داۋالغۇش قاتتىق بولغان 19-ئەسىرنىڭ 60-يىللىرىدا قوللانغان سىياسىتى، كۆپ ھاللاردا، سوتسىيال دېموكراتلار ئۈچۈن توغرىدىن-توغرا ئۈلگە بولىدۇ.

شۇڭا، بىز ھازىر ماركس خەت-چەكلىرىنىڭ نەزىرىيە جەھەتتە ئالاھىدە مۇھىم بولغان جايلىرىنى قىسقىچىلا تىلغا ئېلىپ ئۆتۈپ، ئۇنىڭ پرولېتارىياتنىڭ ۋەكىلى سۈپىتىدە قوللانغان ئىنقىلاۋى سىياسىتى ئۈستىدە تەپسىلىرەك توختىلىمىز.

ماركسىزىمنى تېخىمۇ ئەتراپلىق ۋە تېخىمۇ چوڭقۇر بىلىش نۇقتىسىدىن قارىغاندا، ئۇنىڭ 1868-يىل 7-ئاينىڭ 11-كۈنى يازغان خېتى (42-بەتكە ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بەتلەرگە قارالسۇن)[292] ئالاھىدە دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدۇ. ماركس بۇ خېتىدە، ئۆزىنىڭ ماقالىسى "ئەمگەك" قىممىتى نەزىرىيىسىگە بولغان چۈشەنچىسىنى چاكىنا ئىقتىساتشۇناسلارغا رەددىيە بېرىش يولى بىلەن ناھايىتى، ئېنىق بايان قىلىدۇ. ماركس قىممەت نەزىرىيىسىگە قارشى بولغان «كاپىتال»نىڭ مەلۇماتسىز ئوقۇغۇچىلىرىدا پات-پات كۆرۈلىدىغان ھەم چاكىنا "پروفېسسورلارچە" بۇرژۇئا "ئىلىم-پەن" ئەرباپلىرى بەكمۇ قىزىقىپ پايدىلىنىدىغان پىكىرلەرنى ناھايىتى ئىخچام ۋە مۇكەممەل تەھلىل قىلىدۇ. ماركس ئۆزىنىڭ قىممەت قانۇنىيىتىنى قانداق چۈشەندۈرگەنلىكىنى ۋە قانداق چۈشەندۈرۈش كېرەكلىكىنى كۆرسىتىدۇ. ئۇ ئۆزىنىڭ ئۇسۇلىنى ئەڭ كۆپ ئۇچرايدىغان قارشى پىكىرلەرنى مىسال قىلىپ چۈشەندۈرىدۇ. ئۇ قىممەت

نەزەرىيىسىدەك (گويا) ساپ ئابستىراكىت نەزەرىيە مەسىلىسى بىلەن **"مۇجىمەل كۆزقاراشنى مەڭگۈ ساقلاپ قېلىش"**نى تەلەپ قىلىدىغان "ھوكۇمران سىنىپلار مەنپەئەتى" ئوتتۇرىسىدىكى باغلىنىشنى شەرھىلەپ بېرىدۇ. ماركس ئەسەرلىرىنى تەتقىق قىلىشقا ۋە «كاپىتال»نى ئوقۇشقا كىرىشكەن ھەر بىر كىشىنىڭ «كاپىتال»نىڭ باشتىكى ئەڭ تەس بابلىرىنى ئۆگەنگەندە بىز يۇقۇرىدا تىلغا ئالغان خەتنى قايتا ـ قايتا ئوقۇپ چىقىشىنى ئۈمىت قىلىمەن.

خەتلەرنىڭ نەزەرىيە جەھەتتىن ئالاھىدە مۇھىم بولغان باشقا جايلىرى ــ ماركسنىڭ يازغۇچىلارغا بەرگەن باھاسى. ماركسنىڭ ناھايىتى جانلىق يېزىلغان ۋە قايناق ھىسسىيات بىلەن تولغان بۇ باھالىرىدىن ئۇنىڭ چوڭ ـ چوڭ ئىدىيىۋى ئېقىملارنىڭ ھەممىسىنى پۈتۈن زېھنى بىلەن كۆزىتىپ، تەھلىل قىلىپ تۇرغانلىقى بىلىنىپ تۇرىدۇ. بۇ باھالارنى ئوقۇغىنىمىزدا، بۇ تالانتلىق مۇتەپەككۇرنىڭ سۆزىنى خۇددى ئۆز قۇلىقىمىز بىلەن ئاڭلاۋاتقاندەك ھىس قىلىمىز. ئۇنىڭ ئۆز نۆۋىتىدە دىتسگېنگە بەرگەن باھاسىدىن باشقا، پرۇدونچىلار ھەققىدىكى باھاسى (17 ـ بەتكە قاراڭ) كىتاپخانىلارنىڭ ئالاھىدە دىققەت قىلىشىغا ئەرزىيدۇ. ئىجتىمائى ھەركەتلەر دولقۇنىغا كوتىرىلگەن مەزگىلدە "پۈرولېتارىيات" تەرەپكە ئۆتۈۋالدىغان، لېكىن ئىشچىلار سىنىپىنىڭ نۇقتىنەزەرلىرىنى چۈشىنەلمەيدىغان، پۈرولېتارىيات تەشكىلاتلىرى "قاتارىدا" جاپاغا چىداپ ئەستايىدىل خىزمەت قىلالمايدىغان "مۇنەۋۋەر" بۇرژۇئا زىيالى ياشلىرىنى بىرنەچچە قۇرلا سۆز بىلەن بەئەينى تەسۋىرلەپ بەرگەن.[293]

دىيۇرىڭ ھەققىدىكى باھادا (35 ـ بەت)[294] گويا ئېنگېلس (ماركس بىلەن بىرلىكتە) 9 يىلدىن كېيىن يازغان «دىيۇرىڭغا قارشى» دىگەن مەشھۇر كىتاپنىڭ مەزمۇنى بىشارەت قىلىنغان. بۇ كىتاپنىڭ سىبدىربابۇم تەرجىمە قىلغان رۇسچە نۇسخىسى بار، ئەپسۇسكى، ئۇ ناھايىتى

ناچار تەرجىمە قىلىنغان، بىرمۇنچە يەرلىرى چۈشۈپ قالغانىنىڭ ئۈستىگە، يەنە بىرمۇنچە يەرلىرى خاتا تەرجىمە قىلىنغان. بۇ يەردە تۈنېنغىمۇ باھا بېرىلگەن، ئۇنىڭدا رىكاردونىڭ يەر ئىجارىسى نەزەرىيىسىمۇ تىلغا ئېلىنغان. ماركس «رىكاردونىڭ خاتالىقلىرى»غا 1868 ـ يىلىلا قەتئىي رەددىيە بەرگەن ئىدى، بۇ خاتالىقلار «كاپىتال»نىڭ 1894 ـ يىلى نەشر قىلىنغان 3 ـ تومىدا ئۇزۇل ـ كېسىل رەت قىلىندى. لېكىن ئۇتۇپ كەتكەن بۇرژۇئاز، ھەتتا "قارا گۇرۇھلار"دىن بولغان بۇلگاكوۋ ئەپەندىدىن تارتىپ "سەل كەم ئەنئەنىچى" ماسلوۋقىچە بولغان ھەممە شيۇجېگجۇيىچىلىرىمىز بۇ خاتالىقلارنى بۇ كەمگىچە تەكرارلاپ كېلىۋاتىدۇ.

يەنە دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدىغىنى بۇشنېر ھەققىدىكى باھا بولۇپ، ئۇنىڭدا بۇشنېرنىڭ نۇتقى چاكىنا ماتېرىيالىزملىق نۇتۇق، لانگېدىن كوچۇرۇۋالغان (لانگې "پروفېسسورلارچە" بۇرژۇئا پەلسەپىسىنىڭ دائىم نەقىل كەلتۇرىدىغان ئوبېكتى!) "تايىنى يوق قۇرۇق گەپ" (48 ـ بەت)[295] دەپ ھىساپلانغان.

ئەمدى ماركسنىڭ ئىنقىلاۋىي سىياسىتى ئۈستىدە توختىلىمىز. بىزنىڭ روسىيىدىكى سوتسىيال دېموكراتلىرىمىز ئىچىدە ماركسىزمغا بولغان مىشچانلارچە قاراش، يەنى ئالاھىدە كۈرەش ئۇسۇللىرى ۋە پرولېتارىياتنىڭ ئالاھىدە ۋەزىپىلىرى بىلەن خاراكتېرلەنگەن ئىنقىلاۋىي دەۋرنى غەيرى ھالەت دەيدىغان، "ئاساسىي قانۇنچىلىق"نى ۋە "چېكىدىن ئاشقان ئوكتىچىلەر"نى بولسا نورمال ھالەت دەيدىغان قاراش ئېقىپ يۇرمەكتە. ھازىر دۇنيادىكى ھېچقانداق بىر ئەلدە روسىيىدىكىدەك بۇنداق چوڭقۇر ئىنقىلاپ كىرىزىسى كورۇلگىنى يوق، شۇنداقلا ھېچقانداق بىر ئەلدە ئىنقىلاپقا بۇنداق گۇمانلىق ۋە چاكىنا پوزىتسىيە تۇتقان (ماركسىزمنى خۇنۇكلەشتۇرگەن، ماركسىزمنى چاكىنىلاشتۇرغان) "ماركسىزمچى"مۇ يوق. بىزدىكىلەر ھامان

ئىنقىلاپ مەزمۇنىنىڭ بۇرژۇئاچە بولۇۋاتقانلىقىغا قاراپلا بۇرژۇئازىيە ئىنقىلاپىنىڭ **ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچى،** پرولېتارىيات بولسا بۇ ئىنقىلاپتا ئىككىنچى ئورۇندىكى ۋە قوشۇمچە ۋەزىپىسىنى ئۆز ئۈستىگە ئالىدۇ، پرولېتارىيات بۇ ئىنقىلاپقا رەھبەرلىك قىلالمايدۇ، دەپ يۈزە خۇلاسە چىقىرىدۇ!

ماركس كۇگېلماننغا يازغان خېتىدە ماركسىزم توغرىسىدىكى بۇنداق يۈزە قاراشقا نىمە دىگەن قاتتىق رەددىيە بەرگەن-ھە! 1866-يىل 4-ئاينىڭ 6-كۈنىدىكى بىر پارچە خەتنى ئالايلى. ماركس شۇ چاغدا ئۆزىنىڭ ئاساسىي ئەسىرىنى يېزىپ پۈتتۈرگەن ئىدى. ئۇ مۇشۇ خەت يېزىلىشتىن 14 يىل ئىلگىرىلا گېرمانىيىنىڭ 1848-يىلدىكى ئىنقىلاۋىغا ئۇزۇل-كېسىل باھا بەرگەن ئىدى.[296] ئۇ ئۆزىدە 1848-يىلى پەيدا بولغان، سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپ يېقىنلاشىپ قالدى دەيدىغان سوتسىيالىزىم توغرىسىدىكى خام خىيالنى[297] 1850-يىلى ئۆزى رەت قىلدى. 1866-يىلى يېڭى سىياسى كىرىزىسنىڭ يېتىلىۋاتقانلىقىنى سەزگەن چېغىدىلا مۇنداق دەپ يازغان ئىدى:

"ھابسبۇرگ ۋە ھوھېنزوللېرىن خاندانلىقىنى ئاغدۇرۇپ تاشلايدىغان بىر ئىنقىلاپ بولمىسا، ئاقىۋەت يەنە بىر قېتىم 30 يىللىق ئۇرۇش كېلىپ چىقىدىغانلىقىنى بىزنىڭ چاكىنىلىرىمىز (گېرمانىيە لىبېرال بۇرژۇئازلىرىنى كوزدە تۇتىدۇ) ئاخىر بىلىپ قالىدۇ..." (13 — 14-بەتلەر)[298]

بۇ يەردە قىلچمۇ، يېقىندا بولىدىغان ئىنقىلاپ (بۇ قېتىمقى ئىنقىلاپ ماركسنىڭ كۈتكىنىدەك توۋەندىن ئەمەس، يۇقۇرىدىن قوزغالغان) بۇرژۇئازىيىسىنى ۋە كاپىتالىزىمنى يوقىتىدۇ، دەيدىغان خام خىيال يوق. بۇ يەردە، بۇ ئىنقىلاپنىڭ پەقەت پرۇسسىيە ۋە ئاۋستىرىيىدىكى پادىشالىق تۈزۈمىنى يوقىتىشنىلا مەقسەت قىلىدىـ

غانلىقى ناھايىتى ئېنىق كۆرسىتىلگەن. ئەمما ماركس بۇ بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىغا ئاجايىپ زور ئىشەنچ باغلىغان! سوتسىيالىزم ھەركىتىنى ئىلگىرىلىتىشتە بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىنىڭ ئۇلۇغ ئەھمىيەتكە ئىگە ئىكەنلىگىنى بىلگەن بۇ پرولېتارىيات جەڭچىسىنىڭ ئىنقىلاۋىي قىزغىنلىقى نىمە دىگەن ئۇستۇن-ھە!

ئارىدىن 3 يىل ئۆتكەندىن كېيىن، ناپولېئون ئىمپېرىيىسى يىمىرىلىش ھارپىسىدا، ماركس فرانسىيىدە شۇ ۋاقىتلاردا "بەك قىزىقارلىق" ئىجتىمائىي ھەركەت بولۇۋاتقانلىقىنى كۆرسەتتىدۇ، ئۇ **ئىنتايىن خوشاللىق بىلەن** "پارىژلىقلار يېتىپ كېلىش ئالدىدا تۇرغان يېڭى ئىنقىلاۋىي كۈرەشكە ھازىرلىنىش ئۈچۈن يەنە ئۆزلىرىنىڭ يېقىنقى ئىنقىلاۋىنىڭ تارىخىي تەجرىبىلىرىنى كۆڭۈل قويۇپ تەتقىق قىلىۋاتىدۇ" دەيدۇ. ماركس شۇ مەزگىلدىكى تارىخنى تەتقىق قىلىش داۋامىدا ئاشكارىلانغان سىنىپىي كۈرەشنى تەسۋىرلىگەندىن كېيىن، "پۈتكۈل تارىخنىڭ جادىگەرلىك قازىنى پۇرۇقلاپ قايناپ كەتتى. **بىزدە** ‹گېرمانىيىدە› قاچانمۇ شۇنداق بولار!" (56-بەت)[299] دىگەن خۇلاسىگە كېلىدۇ.

روسىيىدىكى زىيالى ماركسىزمچىلارنىڭ ماركستىن ئۆگىنىشكە تېگىشلىك يېرى ئەنە شۇ. ئۇلار گۇمانخور بولغاچقا زەئىپ، قابىلىيەتسىز بولۇپ قالغان، ئۇلار كىتاپنى تولا ئوقۇپ بىخۇتلىشىپ كەتكەن. ئۇلار ھە دىسىلا پۇشايمان قىلىشىدۇ، ئىنقىلاپتىن ئاسانلا بىزار بولىدۇ، ئىنقىلاپنىڭ نابۇت بولۇشىنى خۇددى بايرامنى كۈتكەندەك كۈتىدۇ، ئىنقىلاپ ئورنىغا ئاساسىي قانۇن ماددىلىرىنى قويۇشقا ئىنتىزار بولىدۇ. پرولېتارلارنىڭ بۇ نەزىرىيىچىسى ۋە داھىسىدىن ئىنقىلاپقا بولغان ئىشەنچنى ئۆگىنىش، ئىشچىلار سىنىپىنى بىۋاستە ئىنقىلاپنى ئاداققىچە ئېلىپ بېرىشقا چاقىرىش يولىدىكى ئىقتىدارىنى ئۆگىنىش، ئىنقىلاپنىڭ ۋاقىتلىق ئوڭۇشسىزلىقلىرىدىن ھەرگىز مەيۇس-

لەنمەيدىغان ئېگىلمەس — سۇنماس روھىنى ئۇگىنىش ئۇلار ئۇچۇن ئىنتايىن زورۇر.

ماركسىزىم قىرائەتخانىلىرى بۇنى قۇرۇق ئەمىر-مەرۇپ، پۈتۈنلەي رومانتىزىملىق، رىيالىزىمنىڭ يوقلۇغى دەپ ھېساپلايدۇ! ياق، جاناپلار، بۇ — ئىنقىلاۋىي نەزىرىيە بىلەن ئىنقىلاۋىي سىياسەتنىڭ بىرلەشتۇرۇلۇشى، بۇ ئىككىسى بىرلەشتۇرۇلمىسە، ماركسىزىم برېنتانوچىلىققا[188]، سترۇۋېچىلىققا[157] ۋە سومبارتچىلىققا[300] ئايلىنىپ قالىدۇ. ماركس تەلىماتى سىنىپىي كۇرەش نەزىرىيىسى بىلەن ئەمەلىيەتنى ئايرىلماس بىر پۈتۈن گەۋدە قىلىپ بىرلەشتۇردى. شۇڭا كىمكى ئوبيېكتىپ ئەھۋالنى سوغاققانلىق بىلەن مۇئەييەنلەشتۇرىدىغان نەزىرىيىنى ھازىرقى ئەھۋالنى ياقلاش دەپ بۇرمىلىسا، ئىنقىلاپ دولقۇنىنىڭ ھەر بىر ۋاقىتلىق پەسىيىشىگە ماسلىشىشقا ئالدىرىسا، "ئىنقىلاۋىي خام خىيال"نى ھەدىگەندىلا تاشلاپ، "رىيال" ئۇششاق-چۇششەك ئىشلار بىلەن بولۇپ كەتسە، ئۇ ماركسىزىمچى ھېساپلانمايدۇ.

ماركس ئەڭ تىنچ، يەنى ئۇزى تەسۋىرلىگەندەك "ئاسايىشتە" مەزگىللەردىمۇ، ياكى «يېڭى دەۋر» ژورنىلىنىڭ تەھرىرلىرى ئېيتقاندەك "ئەڭ تىنچىق" مەزگىللەردىمۇ ئىنقىلاپنىڭ يېقىنلىشىۋاتقانلىغىنى بايقىيالايتتى ۋە پرولېتارىياتنى ئۇز زىممىسىدىكى ئىلغار ئىنقىلاۋىي ۋەزىپىنى **ئاڭقىرىش** ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلالايتتى. ماركسنى چاكىنىلاشتۇرغۇچى رۇس زىيالىلىرىمىز بولسا، تازا ئىنقىلاپ قىلىدىغان پەيتتە پرولېتارىياتنى پاسسىپ سىياسەت قوللىنىشقا "سۇنىڭ ئېقىشىغا باقىدىغان"، مودا بولۇپ قالغان لىبېرال پارتىيىنىڭ ئەڭ تۇراقسىز ئۇنسۇرلىرىنى ئاستىرتتىن قوللايدىغان سىياسەت قوللىنىشقا دالالەت قىلدى!

ماركسنىڭ كوممۇنىغا بەرگەن باھاسى — ئۇنىڭ كۇگېلمانغا يازغان

خەتلىرىنىڭ جەۋھىرى. بۇ باھانى روسىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئوڭ قانىتى قوللانغان ۋاستىلەر بىلەن سېلىشتۇرۇپ كورۇش بەكمۇ پايدىلىق. 1905 ـ يىلدىكى دېكابىر ۋەقەسىدىن كېيىن مەيۇسلۇك بىلەن: "قولغا قورال ئېلىشنىڭ ھاجىتى يوق ئىدى" دەپ چاقىرغان پلېخانوۋ تېخى ئوزىنى ماركىس بىلەن تەڭلەشتۇرۇپ، ماركسمۇ 1870 ـ يىلى ئىنقىلاپنى توسقان ئىدى، دىگەن.

دۇرۇس، ماركسمۇ ئىنقىلاپنى توسقان. ئەمما قاراڭلارچۇ، پلېخانوۋنىڭ بۇ تەڭلەشتۇرمىسى نەق پلېخانوۋ بىلەن ماركس ئوتتۇرىسىدا ئاسمان ـ زىمىن پەرق بارلىغىنى كورسىتىپ بېرىدۇ.

1905 ـ يىلى 11 ـ ئايدا يەنى بىرىنچى قېتىملىق روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ دولقۇنى چېكىگە يېتىشتىن بىر ئاي ئىلگىرى، پلېخانوۋ پۇرولېتارىياتنى كەسكىن ئاگاھلاندۇرۇش ئۇ ياقتا تۇرسۇن، ئەكسىچە، **قورال تۇتۇشنى ئۇگىنىۋېلىش** كېرەك، جەزمەن **قوراللىنىش** كېرەك، دەپ ئوچۇق ئېيتقان ئىدى. ئارىدىن بىر ئاي ئوتۇپ، كۇرەش پارتلىغاندىن كېيىن بولسا، پلېخانوۋ بۇ كۇرەشنىڭ ئەھمىيىتىنى، بۇ كۇرەشنىڭ پۇتكۇل ۋەقە داۋامىدىكى رولىنى ھەم ئىلگىرىكى كۇرەش شەكىللىرى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى قىلچە تەھلىل قىلماستىنلا، توۋا قىلغان زىيالى پەدىسىدە "قولغا قورال ئېلىشنىڭ ھاجىتى يوق ئىدى" دىدى.

**1870 ـ يىل 9 ـ ئايدا** يەنى كوممۇنا قۇرۇلۇشتىن **يېرىم يىل ئىلگىرى** ماركس مەشھۇر ئىنتېرناتسىونال خىتاپنامىسىدە[301] قوزغىلاڭ كوتىرىش **ئەخمىقانە ھەركەت** دەپ فرانسىيە ئىشچىلىرىنى بىۋاستە ئاگاھلاندۇرغان ئىدى. ئۇ 1792 ـ يىلدىكى ھەركەت قايتىلىنىشى مۇمكىن، دەيدىغان مىللەتچىلىك خام خىيالنى **ئالدىنالا** پاش قىلدى. **ئۇ ئىش بولۇپ بولغاندىن كېيىن ئەمەس**، بىرقانچە ئاي ئىلگىرىلا "قولغا قورال ئېلىشنىڭ ھاجىتى يوق" دىگەن ئىدى.

ئەمدى، 9 ـ ئايـدا، ئۇ **قاچە ئۇمىت** يوق دەپ قارىغان بۇ ئىش 1871 ـ يىل 3 ـ ئايدا ئەمەلگە ئېشىشقا باشلىغىنىدا، ئۇ قانداق پوزىتسىيە تۇتتى؟ ماركس بۇنىڭدىن پايدىلىنىپ (خۇددى پلېخانوۋ دېكابىر ۋەقەسىدىن پايدىلانغاندەك)، ئۆز رەقىپلىرىنى يەنى كوممۇنىغا رەھبەرلىك قىلغان پرۇدونچىلار بىلەن بلانكىچىلارنى "چېقىۋالدى"مۇ؟ ئۇ بىر ئايال ئوقۇتقۇچىدەك، مەن سىلەرگە ئېيتمىغانمىدىم، سىلەرنى ئاگاھلاندۇرمىغانمىدىم، ئەمدى قاراپ بېقىڭلار، سىلەرنىڭ رومانتىك ھەركىتىڭلاردىن، سىلەرنىڭ ئىنقىلاپ ھەققىدىكى خام خىيالىڭلاردىن نىمە نەتىجە كېلىپ چىقتى، دەپ كوتۇلدىدىمۇ؟ ئۇمۇ پلېخانوۋنىڭ دېكابىر قوزغىلىشىغا جەڭچىلىرىگە تەنبىھ بەرگىنىگە ئوخشاش، كوممۇنا ئەرباپلىرىغا ماختانچاق چاكىنىلارنىڭ "قولىغا قورال ئېلىشىنىڭ ھاجىتى يوق ئىدى" دىگەنىگە ئوخشاش ۋەز ـ نەسىھەتلىرى بىلەن تەنبىھ بەردىمۇ؟

ياق، ئۇنداق قىلمىدى. ماركس 1871 ـ يىل 4 ـ ئاينىڭ 12 ـ كۈنى كۇگېلمانغا بىر پارچە **ئىنتايىن يالقۇنلۇق** خەت يازغان، بىز ھەر بىر روسىيە سوتسىيال دېموكراتىنىڭ، ھەر بىر ساۋاتلىق روسىيە ئىشچىسىنىڭ بۇ خەتنى دەستۇر قىلىشىنى ئۈمىت قىلىمىز.

1870 ـ يىـل 9 ـ ئايـدا قوزغىلاڭنى ئەخمىقانە ھەركەت دىـگەن ماركس 1871 ـ يىل 4 ـ ئايدا خەلقىنىڭ ئاممىۋى ھەركىتىنىڭ قوزغىلىپ كەتكەنلىگىنى كورگەندىن كېيىن، ئالەمشۇمۇل تارىخىي ئەھمىيەتكە ئىگە ئىنقىلاۋىي ھەركەتنىڭ زور بىر قەدەم ئىلگىرىلىگەنلىگىنى نامايەن قىلىدىغان بۇ ئۇلۇغ ئوزگىرىشكە بىر قاتناشقۇچى سۈپىتىدە ئىنتايىن كوڭۇل بولدى.

ئۇ شۇ ۋاقىتتا، بۇ ــ بيۇروكرات ھەربىي ماشىنىنى ئۇ قولدىن بۇ قولغا مۇنداقلا ئوتكۈزۈش ئەمەس، بەلكى بۇ ماشىنىنى پاچاقلاپ تاشلاش يولىدىكى **سىناق**، دىگەن ئىدى. ئۇ پرۇدونچىلار ۋە بلانكىـ

چىلار رەھبەرلىك قىلغان پارىژلىق "باتۇر" ئىشچىلارنى مەدھىيىلىگەن ئىدى. شۇ چاغدا ئۇ، "بۇ پارىژلىقلار نەقەدەر چەبدەس، نەقەدەر تارىخقا مۇناسىپ تەشەببۇسكار، نەقەدەر پىداكار ـ ھە!" (88 ـ بەت)...... "تارىختا بۇنداق قەھرىمانلىق تېخى بولغىنى يوق" دەپ يازغان ئىدى.

مارکسنىڭ ھەممىدىن بەك ئەھمىيەت بېرىدىغىنى ئاممىنىڭ **تارىخي تەشەببۇسكارلىغى** ئىدى. بىزنىڭ روسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىمىز ماركستىن روسىيە ئىشچىلىرى ۋە دېخانلىرىنىڭ 1905 ـ يىل 10 ـ ئاي ۋە 12 ـ ئايدا كورسەتكەن **تارىخي تەشەببۇسكارلىغىغا** قانداق باھا بېرىشنى ئۈگىنىۋالغان بولسا، نىمە دىگەن ياخشى بولاتتى!

بىر تەرەپتە، مەغلۇپ بولىدىغانلىغىنى يېرىم يىل بۇرۇنلا كورۇپ يەتكەن ئاجايىپ چوڭقۇر پىكىرلىك مۇتەپەككۇرنىڭ ئاممىنىڭ **تارىخي تەشەببۇسكارلىغىنى** پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن قەدىرلىشى تۇرسا، يەنە بىر تەرەپتە "قولغا قورال ئېلىشنىڭ ھاجىتى يوق ئىدى" دەيدىغان جانسىز، خاراموش مۇتەئەسسىپلەرچە بىلجىرلاش تۇرۇپتۇ، بۇ ئاسمان ـ زىمىنچە پەرق ئەمەسمۇ؟

ماركس شۇ ۋاقىتلاردا لوندوندا سەرگەردان بولۇپ يۈرگەن بولسىمۇ، لېكىن ئۇ بۇ ئاممىۋى كۈرەشكە ئۆزىگە خاس بارلىق قىز- غىنلىغى بىلەن ئاتلاندى ھەم "پىداكار"، "**ئاسمانغا شوتا قويۇۋاتقان**" پارىژلىقلارنىڭ قوللانغان **بىۋاستە تەدبىرلىرىگە** شۇ كۈرەشنىڭ **قاتناشچىسى** سۈپىتىدە تۇرۇپ باھا بەردى.

روسىيە ماركسىزىمچىلىرى ئىچىدىن چىققان، 1906 ـــ 1907 ـ يىل- لىرى ئىنقىلاۋىي رومانتىزىمنى بولۇشىچە ھاقارەتلىگەن ھازىرقى "رىيالىزىمچى" دانىشمەنلەر شۇ ۋاقىتتا بولغان بولسا، ماركسنى قاتـ- چىلىك مەسخىرە قىلغان بولاتتى! بۇ **ماتىرىيالىزىمچى** ۋە **ئىقتىساد- شۇناسنىڭ**، ئۇتوپىيىنىڭ بۇ دۈشمىنىنىڭ **ئاسمانغا شوتا قويۇش**

يولىدىكى "سىناق"نى مەدھىيىلىگىنىنى كورگەن بولسا، قانچىلىك مەسخىرە قىلغان بولاتتى! بۇ غىلاپ بەندىلىرى[232] ئاشۇنداق ئاتالمىش قوزغىلاڭ كوتىرىش خاھىشلىرى، ئۇتوپىيىلىك ۋاھاكازالارنى ھەم ئاسمانغا شوتا قويىماقچى بولغان ھەركەتكە مۇشۇنداق باھا بېرىلگەنلىگىنى كورگەن بولسا، قانچە كوز يېشى قىلغان، زەردە بىلەن كۇلگەن ياكى ئىچى سىرىلغان بولاتتى!

لېكىن ماركس ھەرگىز ئىنقىلاۋىي كۇرەشنىڭ ئالىي شەكلىنىڭ **تېخنىكا** مەسىلىسىنى مۇزاكىرە قىلىشتىن ئەڭ زىرەك ئېلىس بېلەنغەندەك[302] قورققىنى يوق. ئۇ دەل قوزغىلاڭنىڭ **تېخنىكا** مەسىلىسىنى مۇھاكىمە قىلدى. مۇداپىيە قىلىش كېرەكمۇ ياكى ھۇجۇممۇ؟ — دەپ يازىدۇ ئۇ. ئۇرۇش گويا لوندوننىڭ يېنىدا بولۇۋاتقاندەك، ئارقىدىنلا، چوقۇم ھۇجۇم قىلىش كېرەك، **"دەرھال ۋېرسالغا يۇرۇش قىلىش كېرەك ئىدى"** دەپ جاۋاپ بېرىدۇ.

بۇ 1871-يىل 4-ئايدا، ئۇلۇغ، قانلىق مايدىن بىرقانچە ھەپتە بۇرۇن يېزىلغان ئىدى......

ئاسمانغا شوتا قويىماقچى بولغان" ئەخمىقانە ھەركەت" (بۇ گەپنى 1870-يىل 9-ئايدا ئېيتقان)نى باشلىغان قوزغىلاڭچىلار "دەرھال ۋېرسالغا يۇرۇش قىلىشى كېرەك ئىدى."

قولغا كەلتۇرۇلگەن ئەركىنلىكلەرنى تارتىۋېلىشقا قوراللىق كۇچ بىلەن قارشى تۇرۇش يۇزىسىدىن 1905-يىل 12-ئايدا قىلىنغان تۇنجى سىناقتا، "قولغا قورال ئېلىشنىڭ زادى ھاجىتى يوق ئىدى"......

شۇنداق — پلېخانوۋنىڭ ئوزىنى ماركس بىلەن تەڭلەشتۇرۇشى بىكار ئەمەس!

ماركس **تېخنىكا** مەسىلىسى ھەققىدىكى تەنقىدىنى داۋاملاشتۇرۇپ "ئىككىنچى، خاتالىق مەركىزىي كومىتېت دىققەت قىلىڭ، **بۇ ھەربى قوماندانلىق ئورگان**، يەنى خەلق قوغدىنىش قوشۇنى مەركىزىي

كومىتېتى كوزدە تۇتۇلىدۇ»نىڭ ئۆز ھوقۇقىدىن **بەك بالدۇر** ۋاز-كەچكەنلىكى بولدى......» دېگەن ئىدى.

ماركس **يولباشچىلارنى** ۋاقتسىز قوزغىلاڭ كوتەرمەسلىك توغرىسىدا ئاگاھلاندۇرۇشنى بىلەتتى. لېكىن، ئۇ ئاسمانغا شوتا قويىماقچى بولغان **پرولېتارىياتقا** بولسا ئەمەلىي مەسلىھەتچى، ئاممىۋى **كۈرەشنىڭ** قاتناشچىسى سۈپىتىدە تۇرۇپ مۇئامىلە قىلدى، چۈنكى بىلانكى ۋە پرۇدونلارنىڭ بىمەنە نەزەرىيىلىرى ۋە خاتالىقلىرىغا قارىماي، ئاممىا ھەر ھالدا **پۈتكۈل** ھەركەتنى **تېخىمۇ يۇقۇرى باسقۇچقا** كوتەرگەن ئىدى.

ئۇ شۇ ۋاقىتتا مۇنداق دەپ يازىدۇ: "قانداقلا بولمىسۇن، پارىژ قوزغىلىڭى كونا جەمىيەتنىڭ چىلبورىلىرى، ۋابا چوشقىلىرى ۋە ئىپلاس يالاقچىلىرى تەرىپىدىن باستۇرۇۋېتىلگەن تەقدىردىمۇ، ئۇ يەنىلا پارتىيىمىزنىڭ ئىيۇن قوزغىلىڭىدىن بۇيانقى ئەڭ شانلىق توھپىسى بولىدۇ."[303]

ماركس كوممۇننىڭ **ھېچبىر** خاتالىغىنى پرولېتارىياتتىن يوشۇرمىدى، ئۇنىڭ بۇ **ئۇلۇغ ئىشقا** ئاتاپ يازغان ئەسىرى[304] **ھازىرغا قەدەر** "ئاسمانغا شوتا قويىدىغان" كۈرەش ئۈچۈن ئەڭ ياخشى قىبلىنامە، لىبېرال ۋە رادىكال "**ۋابا چوشقىلار**" ئۈچۈن ئەڭ قورقۇنچلۇق نەرسە بولۇپ كەلمەكتە.

پلېخانوۋنىڭ دېكابىر ۋەقەسىگە بېغىشلاپ يازغان "ئەسىرى" بولسا، ئاساسەن كادېتلارنىڭ[84] ئىنجىلى بولۇپ قالدى.

شۇنداق، پلېخانوۋنىڭ ئۆزىنى ماركس بىلەن تەڭلەشتۈرۈشى بىكار ئەمەس!

كۇگېلمان ماركسقا يازغان جاۋاپ خېتىدە، ئىشتىن ئۈمىت يوق دەپ ئۆز گۇمانىنى بىلدۇرۇپ، رومانتىزىملىق پوزىتسىيە قوللانماي، رىيالىزىملىق پوزىتسىيە قوللىنىش لازىم دېگەن بولسا كېرەك، ھېچ

بولمىغاندا، كوممۇنىنى يەنى **قوزغىلاڭنى** پارىژدا 1849 ـ يىل 6 ـ ئاينىڭ 13 ـ كۈنى بولغان تېچ نامايىش بىلەن سېلىشتۇرغان بولسا كېرەك.

ماركس شۇ زامات (1871 ـ يىل 4 ـ ئاينىڭ 17 ـ كۈنى) كۆكبىلمانىنى قاتتىق سوككەن.

ئۇ مۇنداق دەپ يازغان: **"كۈرەش ئاسانلا مۇۋەپپەقىيەت قازىنىش پۈرستى كەلگەن شارائىتتىلا ئېلىپ بېرىلىدىغان بولسا، دۇنيا تارىخىنى يارىتىش بەكمۇ ئاسان بولغان بولاتتى."**[305]

ماركس 1870 ـ يىل 9 ـ ئايدا قوزغىلاڭنى ئەخمىقانە ھەركەت دەپ ئاتىغان ئىدى. لېكىن **ئامما** قوزغىلاڭ كوتەرگەندىن كېيىن، ماركس ئۇلارنى سىپايىلىق بىلەن ئەيىپلىمىدى، بەلكى ئۇلار بىلەن بىر قاتاردا ئىلگىرىلەپ، كۈرەش جەريانىدا بىرلىكتە ئۇگىنىشنى راۋا كوردى. غەلىبە قىلىش پەيتىنى ئالدىنالا **مۇتلەق توغرا** مولچەرلىمەكچى بولغان كىشىنىڭ ئوزى غەرەزلىك ئالدامچى، ياكى تۈزەلمەس مۇتەئەسسىپ ئىكەنلىكىنى ماركس بىلەتتى. **ئۇ ئىشچىلار** سىنىپىنىڭ دۇنيا تارىخىنى **يارىتىش** يولىدىكى قەھرىمانانە، پىداكارانە، قىزغىن ھەركەتلىرىگە **ھەممىدىن بەك ئەھمىيەت بېرەتتى.**

ماركس دۇنيا تارىخىنى كۆزىتىشتە "...نى ئالدىن سېزىنۋېلىش ئاسان ئىدى،......نى قولغا ئېلىشنىڭ ھاجىتى يوق ئىدى" دەپ قارىسىغا سوزلەيدىغان چاكىنا زىيالىلارنىڭ نۇقتىسىنەزىرىگە ئاساسلانمىدى، بەلكى تارىخنى **يارىتىۋاتقان**، لېكىن غەلىبە قىلىش پەيتىنى ئالدىنالا **مۇتلەق توغرا** مولچەرلىيەلمەيدىغان كىشىلەرنىڭ نۇقتىسىنەزىرىگە ئاساسلاندى.

شۇنداقلا ماركس، **ئامما** ھەتتا غەلىبە قىلىشتىن ئۈمىت بولمىغان، لېكىن ئاممىنى يەنىمۇ تەربىيىلەش ۋە **كېيىنكى** كۈرەشلەرگە تەييارلاش ئۈچۈن **زورۈر** بولغان بىرەر ئىش ئۈچۈن جان تىكىپ كۈرەش قىلىدىغان ئەھۋالنىڭ تارىختا ھەمىشە بولۇپ تۇرىدىغانلىغىنىمۇ چۈشىنەتتى.

ماركسنىڭ سوزىنى كەلسە ـ كەلمەس نەقىل كەلتۈرۈشىنى ياخشى كورىدىغان ۋە ئۇنىڭ ئۇتمۇشكە باھا بېرىشىنىلا دوراپ، كەلگۇسىنى يارىتىشتىن ئۇلگە ئېلىشنى خالىمايدىغان ھازىرقى ساختا ماركسىزم ـ چىلىرىمىز مەسىلىنىڭ بۇنداق قويۇلۇشىنى پەقەت چۈشىنەلمەيدۇ، ھەتتا ئۇنىڭغا تۇپتىن قارشى تۇرىدۇ. پلېخانوۋ 1905 ـ يىل 12 ـ ئايدىن كېيىن......نى "توساش"قا كىرىشكەندە، مەسىلىنىڭ بۇنداق قويۇلۇشىنى ئويلاپمۇ باقمىغان.

ۋاھالەنكى، ماركس بۇ مەسىلىنى ئوتتۇرىغا قويدى، شۇنداقلا ئۆزىنىڭ 1870 ـ يىل 9 ـ ئايدا قوزغىلاڭنى ئەخمىقانە ھەركەت دەپ قارىغانلىقىنى قىلچە ئېسىدىن چىقارمىدى.

ئۇ مۇنداق دەپ يازىدۇ: "ۋېرسالدىكى بۇرژۇئا ئالدامچىلىرى پارىژلىقلارنى يا ئۇرۇش قىلىشقا ماقۇل بولۇش، يا ئۇرۇش قىلماي تەسلىم بولۇشقا قىستىدى. ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئۇرۇش قىلماي تەسلىم بولۇش شارائىتىدا چۈشكۈنلىشىپ كېتىشى نۇرغۇن رەھبەر ـ لەرنىڭ قۇربان بولۇشىدىنمۇ كوپ ئېغىر بەختسىزلىكتۇر."306

ماركسنىڭ كۇگېلمانغا يازغان خەتلىرىدە بىزگە ھەقىقى پرولېتا ـ رىيات سىياستى توغرىسىدا بەرگەن ساۋاقلىرىنى قىسقىچە مۇشۇ يەر ـ گىچە يازىمىز.

روسىيە ئىشچىلار سىنىپى ئۆزىنىڭ "ئاسمانغا شوتا قويۇش"قا قادىر ئىكەنلىكىنى بىر قۇر ئىسپاتلىدى ۋە يەنە داۋاملىق ئىسپاتلايدۇ.

1907 ـ يىل 2 ـ ئاينىڭ 5 ـ كۇنى

1907 ـ يىلى لېنىن تەھرىرلىگەن ۋە سوز بېشى يازغان سانكت ـ پېتېربۇرگ «يېڭى دۇما» نەشرىيا ـ تى نەشر قىلغان كىتاپچە: ماركس «ل. كۇگېلمانغا يازغان خەتلەر»

كىتاپچىدىكى تېكستى بويىچە بېسىلدى

«لېنىن ئەسەرلىرى»، 12 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 96 ـــ 105 ـ بەتلەردىن.

# «ي. ف. بېككېر، ي. دېتسگېن ف. ئېنگېلس، ك. ماركس ۋە باشقىلارنىڭ ف. ئا. سورگې ۋە باشقىلارغا يازغان خەت-چەكلىرى»نىڭ رۇسچە تەرجىمىسىگە سۆز بېشى

رۇسىيە كىتاپخانىلىرىغا تونۇشتۇرۇۋاتقان ماركس، ئېنگېلس، دېتسگېن، بېككېرلەرنىڭ ۋە 19-ئەسىردىكى خەلقارا ئىشچىلار ھەرىكىتىنىڭ باشقا يولباشچىلىرىنىڭ بۇ خەت-چەكلىرى ئىلىمىزدىكى ئىلغار ماركسىزمىلىق ھۆججەتلەر ئۈچۈن كەم بولسا بولمايدىغان قوشۇمچە.

بىز بۇ خەت-چەكلەرنىڭ سوتسىيالىزىم تارىخى ئۈچۈن ۋە ماركس، ئېنگېلسىنىڭ پائالىيەتلىرىنى ئومۇمىي يۈزلۈك شەرھىلەپ بېرىش ئۈچۈن بولغان مۇھىم ئەھمىيىتىنى تەپسىلى سۆزلەپ ئولتۇرمايمىز، چۈنكى بۇنى چۈشەندۈرۈپ ئولتۇرۇشنىڭ ھاجىتى يوق. بىز بىرلا نۇقتىنى، يەنى بۇ خەت-چەكلەرنى چۈشىنىش ئۈچۈن، ئىنتېرناتسونال تارىخىنى بايان قىلىدىغان ئاساسلىق ئەسەرلەر (جاكنىڭ "بىلىم" نەشرىياتى تەرىپىدىن نەشر قىلىنغان «ئىنتېرناتسونال» دىگەن كىتاۋىنىڭ رۇسچە تەرجىمىسىگە قاراڭلار)، گېرمانىيە ۋە ئامېرىكا ئىشچىلار ھەرىكىتىنىڭ تارىخىنى بايان قىلىدىغان ئاساسلىق ئەسەرلەر (ف. مېرىڭ يازغان «گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار

پارتىيىسىنىڭ تارىخى» ۋە مورىس ھىللكۋىت يازغان «ئامېرىكا سوتسىيالىزىمى تارىخى»غا قاراڭسۇن) ۋە باشقىلار بىلەن تونۇشۇپ چىقىشلارنىمالىغىنى كورسىتىپ ئۆتمەكچىمىز.

بىز بۇ خەت-چەكلەرنىڭ مەزمۇنىنى يىغىنچاقلاپ بايان قىلىپ ۋە بۇ خەت-چەكلەرگە ئالاقىدار تارىخىي دەۋرلەرگە باھا بېرىپ ئولتۇرمايمىز. بۇنى مېرىڭ ئۆزىنىڭ «سورگې بىلەن يېزىشقان خەت-چەكلەر» («يېڭى دەۋر»[173] ژورنىلىنىڭ 25-يىللىق توپلىمى، 1-ۋە 2-پارىسىدا) دىگەن ئەسىرىدە ناھايىتى ياخشى ئورۇنلىغان ئىدى. نەشر قىلغۇچىلار بەلكىم ئۇنى بۇ كىتاپنىڭ ئاخىرىغا قوشۇپ بېسىشى ياكى رۇس تىلىدا ئايرىم كىتاپچە قىلىپ تارقىتىشى مۇمكىن.

جەڭگىۋار پرولېتارىيات ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ 30 يىلچە (1867 — 1895-يىللىرى) داۋاملاشقان شەخسى ئالاقە جەھەتتىكى پائالىيەتلىرى بىلەن تونۇشۇپ چىققاندىن كېيىن ئالىدىغان ساۋاقلار بىز ياشاۋاتقان ئىنقىلاۋىي دەۋردە روسىيە سوتسىيالىستلىرى ئۈچۈن ئالاھىدە قىممەتلىك نەرسىلەردۇر. شۇڭا، ئېلىمىزدىكى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ مەتبۇئاتلىرىدا، ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ سورگېغا يازغان خەتلىرىنى كىتاپخانلارغا دەسلەپ تونۇشتۇرۇپ باققان ۋاقىتنىڭ روسىيە ئىنقىلاۋىدا سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ تاكتىكىسىدا "جىددى" مەسىلىلەر كېلىپ چىققان ۋاقىتقا توغرا كېلىشى (پلېخانوۋنىڭ «ھازىرقى تۇرمۇش»، مېنشېۋىكلەرنىڭ «ئوبزور»ى)[307] قىلىچە ئەجەپلىنەرلىك ئىش ئەمەس. بىز ئەمدى كىتاپخانلارنىڭ دىققىتىنى بۇ خەت-چەكلەرنىڭ روسىيىدىكى ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ نۆۋەتتىكى ۋەزىپىلىرى ئۈچۈن ئالاھىدە ئەھمىيەتلىك بولغان جايلىرىغا بېرىلگەن باھاغا تارتىمىز.

ماركس بىلەن ئېنگېلس ئۆز خەتلىرىدە ئەنگلىيە، ئامېرىكا ۋە گېرمانىيە ئىشچىلار ھەركىتىدىكى جىددى مەسىلىلەر ئۈستىدە ئەڭ

كوپ توختالغان. بۇ چۈشىنىشلىك، چۈنكى ئۇلار ئوزى نېمىس بولۇپ، شۇ چاغدا ئەنگلىيىدە ئىدى ھەمدە ئامېرىكىدىكى يولدىشى بىلەن خەت يېزىشىپ تۇراتتى. فرانسىيىدىكى ئىشچىلار ھەركىتى مەسىلىسى ئۇستىدە، بولۇپمۇ پارىژ كوممۇنىسى مەسىلىسى ئۇستىدە، ماركس نېمىس سوتسىيال دېموكراتى كۇگېلمانغا يازغان خەتلىرىدە① ئەڭ كوپ توختالغان، يەنە كېلىپ بىرقەدەر تەپسىلى توختالغان.

ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ ئەنگلىيە، ئامېرىكىلاردىكى ئىشچىلار ھەركىتىگە دائىر سوزلىرىنى گېرمانىيىدىكى ئىشچىلار ھەركىتىگە دائىر سوزلىرىگە سېلىشتۇرۇپ كورۇش تولىمۇ پايدىلىق. ئەگەر گېرمانىيە بىلەن ئەنگلىيە، ئامېرىكىدا كاپىتالىزىمنىڭ ئوخشاش بولمىغان تەرەققىيات باسقۇچىدا تۇرغانلىقىنى ۋە بۇرژۇئازىيىنىڭ بۇ ئەللەرنىڭ پۈتۈن سىياسى تۇرمۇشىدىكى ھوكۇمرانلىق شەكلىنىڭ ئوخشمايدىغانلىقىنى ئېتىۋارغا ئالساق، بۇ سېلىشتۇرۇشنىڭ ئەھمىيىتى تېخىمۇ زور بولىدۇ. ئىلمىي نۇقتىنەزەردىن قارىغاندا، بىز بۇ يەردە ماتېرىيالىستىك دىيالېكتىكىنىڭ نەمۇنىسىنى كورىمىز، ئوخشاشمىغان سىياسى ـ ئىقتىسادىي شەرتلەرنىڭ كونكرېت ئالاھىدىلىكلىرىگە ئاساسەن مەسىلىنىڭ ئوخشاشمىغان مۇھىم نۇقتىلىرى ۋە ئوخشاشمىغان تەرەپلىرىنى بىرىنچى ئورۇنغا قويۇش ۋە تەكىتلەش ماھارىتىنى كورىمىز، ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ ئەمەلىي سىياسىتى ۋە تاكتىكىسى نۇقتىسىدىن قارىغاندا، بىز بۇ يەردە «كوممۇنىستىك پارتىيە خىتاپنامىسى» ئاپتورلىرىنىڭ جەڭگىۋار پرولېتارىياتنىڭ ۋەزىپىلىرىنى ئوخ-

---

① «ماركسنىڭ دوختۇر كۇگېلمانغا يازغان خەتلىرى»گە قارالسۇن. رۇسچە تەرجىمىسى ن. لېنىن سېلىشتۇرۇپ بېكىتكەن ۋە ئۇنىڭغا سوز بېشى يازغان. 1907 ـ يىل سانكت ـ پېتېربۇرگ نەشرى (مۇشۇ تومنىڭ 1190 ـــ 1203 ـ بەتلىرىگە قارالسۇن. ـــ تەھرىردىن).

شاش بولمىغان ئەللەردىكى مىللى ئىشچىلار ھەركىتىنى ئوخشاش بولمىغان باسقۇچلىرىغا قاراپ بەلگىلىگەنلىگىنىڭ تەمۇنىسىنى كورىمىز.

ماركس ۋە ئېنگېلس ئەنگلىيە بىلەن ئامېرىكىدىكى سوتسىيالىزىم ھەركىتى ئۇستىدە توختالغاندا، بۇ ھەركەتنىڭ ئىشچىلار ھەركىتىدىن ئايرىلىپ قالغانلىغىنى ناھايىتى كەسكىن تەنقىتلىگەن. ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ ئەنگلىيە "سوتسىيال دېموكراتىك ئىتتىپاق"[308] (Social – Democratic Federation)غا ۋە ئامېرىكا سوتسىيالىزىمچىلىرىغا باھا بېرىپ ئېيتقان نۇرغۇن سوزلىرىدە ئۇلارنىڭ ماركسىزىمنى دوگمىغا، "ئولۇك (starre) ئەنئەنىۋى ئىدىيە"گە ئايلاندۇرۇۋالغانلىغى، ماركسىزىمنى "ھەركەتنىڭ قىبلىنامىسى ئەمەس، دوگما"[309] دەپ قارىغانلىغى، ئۇز ئەتراپىدا مەيدانغا كەلگەن، نەزەرىيە جەھەتتە ناھايىتى ئاجىز بولسىمۇ، ئەمما ھاياتىي كۇچى جۇش ئۇرۇپ ئۇلغىيىۋاتقان ئاممىۋى خاراكتېرلىق ئىشچىلار ھەركىتىگە ماسلىشىشقا ماھىر بولمايۋاتقانلىغى ئىزچىل ئەيىپلەنگەن. ئېنگېلس 1887-يىل 1-ئاينىڭ 27-كۇنىدىكى خېتىدە ھاياجان بىلەن، "بىز 1864 — 1873-يىللىرى پۇروگىراممىمىزنى ئوچۇق ئېيتىراپ قىلغانلار بىلەنلا ھەمكارلىشىمىز دەپ تۇرىۋەرگەن بولساق، ھازىر قانداق ئەھۋالدا قالغان بولاتتۇق؟"[310] دېگەن ئىدى. مۇشۇ خەتتىن ئىلگىرى يېزىلغان بىر پارچە خېتىدە (1886-يىل 12-ئاينىڭ 28-كۇنى)، ئېنگېلس ھېنرى گېورگې ئىدىيىسىنىڭ ئامېرىكا ئىشچىلار سىنىپىغا بەرگەن تەسىرى مەسىلىسى ئۇستىدە توختىلىپ مۇنداق دەپ يازغان ئىدى:

"بىر-ئىككى مىليون ئىشچىنىڭ كېلەر يىل 11-ئايدا ھەقىقى («bona fide») ئىشچىلار پارتىيىسىنى ياقلاپ ئاۋاز بېرىشى ھازىرقى ۋاقىتتا، 100 مىڭ ئادەمنىڭ نەزەرىيە جەھەتتە مۇكەممەل بولغان بىر پۇروگىراممىنى ياقلاپ ئاۋاز بېرىشىدىنمۇ زور قىممەتكە ئىگە."

بۇ — تولىمۇ ئەھمىيەت بېرىشكە تېگىشلىك سوز. بىزنىڭ بەزى سوتسىيال دېموكراتلىرىمىز مۇشۇ سوزنى ئوپۇل - توپۇل نەقىل كەلتۈرۈپ "ئىشچىلار قوزغىلىشى"[311] ياكى لارىننىڭ "كەڭ دائىرىلىك ئىشچىلار پارتىيىسى"گە ئوخشاش نىمىلەر توغرىسىدىكى تەشەببۇسلىرىنى ياقلىدى. بىز ئېنگېلسنىڭ سوزىنى "نەقىل كەلتۈرۈش"كە تەقەززا بولۇپ كەتكەن بۇ كىشىلەردىن شۇنى سورايمىزكى، سىلەر نىمە ئۈچۈن بۇ سوز بىلەن "سولچىلار ئىتتىپاقى"نى ياقلىمايسىلەر؟ نەقىل ئېلىنغان بۇ خەتلەر ئامېرىكا ئىشچىلىرى ھېنرى گېورگېغا ئاۋاز بەرگەن مەزگىللەردە يېزىلغان. ۋىشنېۋېتسكى خانىم — روسىيەلىككە ياتلىق بولغان ۋە ئېنگېلس ئەسەرلىرىنى تەرجىمە قىلغان ئامېرىكىلىق ئايال ئەينى ۋاقىتتا ھ. گېورگېنى تازا كېلىشتۈرۈپ تەنقىتلەپ قويۇشنى ئوتۇنگەن ئىدى (ئۇنى ئېنگېلسنىڭ ئۇنىڭغا يازغان جاۋاپ خېتىدىن كورۇش مۇمكىن). ئېنگېلس جاۋاپ خېتىدە (1886 - يىل 12 - ئاينىڭ 28 - كۇنى) مۇنداق دەپ يازغان: بۇنداق قىلىش **پەيتى تېخى يېتىپ كەلمىدى**، ئەڭ ياخشىسى، ئىشچىلار پارتىيىسى تازا ساپ بولۇپ كەتمىگەن پۇروگىراممىا ئاساسىدا شەكىللەنسۇن. شۇنىڭدىن كېيىن، ئىشچىلار مەسىلىنىڭ نەدىلىگىنى ئوزى چۈشىنىۋالىدۇ، "ئوز خاتالىقىدىن ساۋاق ئالىدۇ". "ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ مەملىكەت دائىرىسىدە مۇستەھكەملىنىشىگە (قانداق پۇروگىراممىغا ئاساسلىنىشتىن قەتئىي نەزەر) توسقۇنلۇق قىلىدىغان ئىش - ھەركەتلەر، مېنىڭچە، تولىمۇ خاتا"[312].

**سوتسىيالىزم** نۇقتىسىدىن قارىغاندا، ھ، گېورگې ئىدىيىسىنىڭ پۈتۈنلەي بىمەنە ۋە **ئەكسىيەتچىل** ئىكەنلىگىنى، ئەلۋەتتە، ئېنگېلس بۇرۇنلا ئوبدان بىلەتتى، ئۇنىڭ ئۇستىگە بىرنەچچە قېتىملاپ كورسىتىپ ئوتكەن ئىدى، سورگېغا يېزىلغان خەتلەر ئىچىدە، ماركسىنىڭ 1881 - يىل 6 - ئاينىڭ 20 - كۇنىدىكى بىر پارچە خېتى ئەھمىيەت

بېرىشكە تولىمۇ ئەرزىيدۇ، ماركس بۇ خېتىدە ھېنرى گېورگېغا **رادىكال بۇرژۇئازىيىنىڭ** مۇتەپەككۇرى دەپ باھا بەرگەن ئىدى. ماركس شۇ چاغدا ”ھ. گېورگې نەزىرىيە جەھەتتە بەكمۇ ئارقىدا قاپتۇ، (total arrière)[313] دەپ يازغان. لېكىن ئېنگېلس ئۇچىغا چىققان بۇ **ئەكسىيەتچى سوتسىيالىزمچى** بىلەن سايلامغا بىللە بېرىشتىن قورقۇپ قالمىدى، پەقەت ئاممىغا ”ئۇلارنىڭ ئۆز خاتالىغىدىن قانداق ئاقىۋەتلەر كېلىپ چىقىدىغانلىغىنى“ ئالدىن كورسىتىپ بېرەلەيدىغان ئادەم بولسىلا بولغىنى (ئېنگېلسنىڭ 1886-يىل 11-ئاينىڭ 29-كۈنىدىكى خېتى)[314].

ئېنگېلس يەنە شۇ خېتىدە ئامېرىكا ئىشچىلىرىنىڭ شۇ چاغدىكى بىر تەشكىلاتى ”ئەمگەك رىتسارلىرى“ (Knights of Labor)[315] ئۈستىدە توختىلىپ ”’ئەمگەك رىتسارلىرى‘نىڭ ئەڭ چوڭ ئاجىزلىغى ‹سوزمۇ-سوز تەرجىمە قىلىنغاندا، faulste› **سىياسى جەھەتتىكى بىتەرەپلىگى**...... ھەركەتكە يېڭىدىن قاتناشقان ھەر بىر دولەتنىڭ قوللىنىدىغان بىرىنچى زور تەدبىرى ھامان ئىشچىلارنى مۇستەقىل پارتىيە قىلىپ ئۇيۇشتۇرۇش بولىدۇ، قانداق ئۇيۇشتۇرۇلۇشىدىن قەتئىي نەزەر، ئۇ ھەقىقى ئىشچىلار پارتىيىسى بولسىلا بولدى“ دېگەن ئىدى.

روشەنكى، بۇ يەردىن سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىن پارتىيە-گۇرۇھسىز ئىشچىلار قۇرۇلتىيىغا ئۆتۈشكە ئوخشاش تەشەببۇسلارنى ئاقلىيالىغۇدەك بىرەر نەرسە تېپىلمايدۇ. ئېنگېلسنىڭ ماركسىزمنى ”دوگما“، ”ئەنئەنىۋى ئىدىيە“، ”مەزھەپچىلىك“ ۋاھاكازالار دەرىجىسىگە چۈشۈرۈپ قويىدى، دەپ ئەيىپلىنىشىنى خالايدىغان ھەرقانداق كىشى بۇنىڭدىن سايلام ھەركىتىنى بەزىدە رادىكال ”ئەكسىيەتچى سوتسىيالىزمچىلار“ بىلەن بىللە ئۇيۇشتۇرۇش لازىملىغىنى بىلىۋېلىشى كېرەك.

لېكىن ئەڭ مۇھىمى، ئامېرىكا بىلەن روسىيە ئوتتۇرىسىدىكى بۇ سېلىشتۇرمىلارغا توختىلىش ئەمەس (بىز بۇنى دۇشمەنىگە جاۋاپ بېرىش ئۇچۇنلا تىلغا ئالدۇق)، ئەنگلىيە، ئامېرىكىلاردىكى ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ **تۇپ** خۇسۇسىيەتلىرىنى تەھلىل قىلىش، ئەلۋەتتە. بۇ خۇسۇسىيەتلەر مۇنۇلاردىن ئىبارەت: پرولېتارىياتنىڭ ئالدىدا مەملىكەت خاراكتېرلىق چوڭراق **دېموكراتىك** ۋەزىپە يوق ئىدى؛ پرولېتارىيات پۈتۈنلەي بۇرژۇئا سىياسىتىغا بوي سۇناتتى: بىر قىسىم سوتسىيالىزمچىلار مەزھەپچىلىك قىلىپ پرولېتارىياتتىن ئايرىلىپ قالغان ئىدى؛ سايلامدا سوتسىيالىزمچىلارنى ئىشچىلار ئاممىسى قىلچىمۇ ئالقىشلىمىدى ۋاھاكازا. كىمكى بۇ تۇپ شەرتلەرنى ئېسىدىن چىقىرىپ قويۇپ، "ئامېرىكا ـ روسىيە سېلىشتۇرمىسى"دىن كەڭ دائىرىدە يەكۇن چىقارماقچى بولىدىكەن، ئۇ ئۆزىنىڭ تولىمۇ ئىجتىھاتسىزلىقىنى ئاشكارىلايدۇ.

ئېنگېلسنىڭ مۇشۇنداق شارائىتتا ئىشچىلارنىڭ ئىقتىسادىي تەشكىلاتلىرىنى قوغۇشىنى تەكىتلىشىنىڭ سەۋەبى شۇكى، ئۇ چاغدا ناھايىتى مۇستەھكەم ئورنىتىلغان دېموكراتىك تۈزۈم پرولېتارىياتنىڭ ئالدىغا نوقۇل سوتسىيالىستىك ۋەزىپىلەرنى قويغان ئىدى.

ئېنگېلسنىڭ پروگىراممىسى دېگەندەك مۇۋاپىق بولمىسىمۇ مەيلى، مۇستەقىل ئىشچىلار پارتىيىسى قوغۇش مۇھىم، دەپ تەكىتلىشىنىڭ سەۋەبى شۇكى، ئۇ چاغدا، **تىلغا** ئېلىنغان ئاشۇ ئەللەردىكى ئىشچىلاردا سىياسى مۇستەقىللىق دېگەن نەرسە زادىلا بولۇپ باقمىغان، ئۇلار سىياسى جەھەتتە كوپىنچە بۇرژۇئازىيىگە ئەگىشىپ ماڭغان ۋە مېڭىۋاتقان ئىدى.

بۇ مۇلاھىزىلەردىن چىقىرىلغان يەكۇننى پرولېتارىيات لىبېرال بۇرژۇئازلاردىن بۇرۇن پارتىيە قۇرغان، پرولېتارىياتتا بۇرژۇئا سىياسەتۋازلىرىغا ئاۋاز بېرىدىغان ئەنئەنە زادىلا بولمىغان، ئالدىدا

توغرىدىن ـ توغرا سوتسىيالىستىك ۋەزىپىلەر ئەمەس، بەلكى بۇرژۇئا دېموكراتىك ۋەزىپىلەر تۇرغان ئەللەرگە ياكى تارىخىي دەۋرلەرگە تەتبىقلاشقا ئۇرۇنۇش ماركسنىڭ تارىخىي ئۇسۇلىغا ھاقارەت كەلتۈر- گەنلىك بولىدۇ.

ئېنگېلسنىڭ ئەنگلىيە، ئامېرىكىدىكى ھەركەتلەر توغرىسىدىكى مۇلاھىزىلىرى بىلەن گېرمانىيىدىكى ھەركەت توغرىسىدىكى مۇلاھىزى- لىرىنى سېلىشتۇرىدىغان بولساق، كىتاپخانىلارغا بىزنىڭ دېمەكچى بولغىنىمىز تېخىمۇ ئايان بولىدۇ.

بۇنداق مۇلاھىزىلەر مۇشۇ خەت ـ چەكلەردىمۇ ناھايىتى كوپ ۋە بۇ مۇلاھىزىلەر دىققەت قىلىشقا بەكمۇ ئەرزىيدۇ، بۇ مۇلاھىزىلەرنىڭ ھەممىسىگە ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ "ئوڭ قانىتى"دىن پەخەس بولۇش، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى **ئاغمىچىلىققا** قارشى رەھىمسىز (ماركسنىڭ 1877 ــ 1879 ـ يىللىرى ئېلىپ بارغىنىدەك كوپ ھاللاردا **شىددەتلىك**) ئۇرۇش ئېلان قىلىشتىن ئىبارەت پۇتۇنلەي باشقىچە بىر خىل ئىدىيە سىڭدۇرۇلگەن.

بۇنى دەلىللەش ئۇچۇن، ئاۋۋال بۇ خەتلەردىن بىرئاز نەقىل كەلتۈرىمىز، ئاندىن بۇ ھادىسىنى بىر قۇر مولچەرلەپ كورىمىز.

بۇ يەردە ئالدى بىلەن ك. ماركسنىڭ ھۆشبېرگلار ھەققىدىكى مۇلاھىزىسىنى كورستىپ ئوتۇشكە توغرا كېلىدۇ. ف. مېرىڭ ئۆزىنىڭ «سورگې بىلەن يېزىشقان خەت ـ چەكلەر»دە ماركسنىڭ ۋە كېيىنچە ئېنگېلسنىڭ ئاغمىچىلارغا قىلغان ھۇجۇمىنى يۇمشىتىشقا كۇچەپ ئۇرۇن- غان، ئۇنىڭ بۇنداق تىرىشچانلىقى، بىزنىڭچە، سەل ئېشىپ كەتتى. مەسىلەن، مېرىڭ ھۆشبېرگلار ئۈستىدە توختالغىنىدا ھامان تەرسالىق بىلەن ئۆز پىكرىدىلا تۇرۇۋېلىپ، ماركسنىڭ لاسسال ۋە لاسسالچى- لارغا[119] بەرگەن باھاسى توغرا بولمىدى، دەپ قارىدى. لېكىن بىز يەنە تەكرار ئېيتىمىزكى، بىزنىڭچە، بۇ يەردە ئەڭ مۇھىمى ماركسنىڭ

بەزى ئاتالمىش سوتسىيالىزمچىلارغا قىلىنغان هۇجۇمنىڭ توغرا بولغان ـ بولمىغانلىقى ياكى هەددىدىن ئېشىپ كەتكەن ـ كەتمىگەنلىكى ئۈستىدە بېرىلىدىغان تارىخىي باها ئەمەس، بەلكى ماركسنىڭ ئومۇمەن سوتسىيالىزم هەرىكىتىدىكى بەزى مەزهەپلەرگە بەرگەن پىرىنسىپال باهاسى.

ماركس گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنى لاسساللچىلار ۋە ديۇرىڭ بىلەن مۇرەسسەلەشمەسلىكى كېرەك ئىدى دەپ قارىغان (1877 ـ يىل 10 ـ ئاينىڭ 19 ـ كۈنىدىكى خەت)، شۇنىڭدەك "سوتسىيالىزمنى 'تېخىمۇ يۈكسەك، غايىۋى' يولغا بۇرىماقچى بولغان، يەنى سوتسىيالىزمنىڭ ماتېرىيالىستىك ئاساسى (بۇنداق ئاساس تەتبىق قىلىشتىن ئىلگىرى ئۇزىنى ئوبيېكتىپ هالدا تەتقىق قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ) ئورنىغا ئادالەتلىك، ئەركىنلىك، باراۋەرلىك ۋە fraternité (مېهرىۋانلىق) بەخش قىلغۇچى مەبۇدە توغرىسىدىكى هازىرقى زامان ئەپسانىلىرىنى دەسسەتمەكچى بولغان" بىر توپ پىشمىغان ئالىي مەكتەپ ئوقۇغۇچىلىرى ۋە ئوتۇپ كەتكەن دانىشمەن دوكتۇر (نېمىس تىلىدىكى "دوكتۇر" بىزدىكى "پەنلەر كاندىداتى" ۋە "ئالىي مەكتەپنى ئەلا دەرىجىدە پۈتتۈرگەن ئوقۇغۇچى"غا تەڭ كېلىدىغان بىر خىل ئىلمىي ئۇنۋان)لار بىلەن مۇرەسسەلىشىشنىمۇ ئەيىپلىگەن. «كېلىچەك» ژورنىلى[316] چىقارغۇچى دوكتۇر جاناپلىرى هۆشبېرگ ئەنە شۇنداق خاھىشنىڭ ۋەكىلى بولۇپ، ئۇ پارتىيىگە ئانە بېرىپ 'كىرگەن' ـــ ئۇنىڭدا 'ئەڭ ئالىجاناپ' ئىستەك بارمۇ دەيلۇق، لېكىن مېنىڭ هېچقانداق 'ئىستەك' بىلەن كارىم يوق. دۇنيادا ئۇنىڭ «كېلىچەك» ژورنىلىنىڭ پۇروگىراممىسىدىن ئوسال ۋە 'كەمتەر مەمەدان' نەرسە تېپىلماس" (70 ـ خەت)[317].

ماركس ئالاهەزەل ئىككى يىل ئوتۇپ (1879 ـ يىل 9 ـ ئاينىڭ 19 ـ كۈنى) يازغان يەنە بىر پارچە خېتىدە، ماركس بىلەن ئېنگېلس

**ج. موستنى** ياقلىغان، دىگەن ئىغۋاغا رەددىيە بەرگەن ھەمدە ئۆزىنىڭ گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى ئاغمىچىلارغا تۇتقان پوزىتسىيىسىنى سورگېغا تەپسىلى چۈشەندۈرگەن ئىدى. «كېلىچەك» ژورنىلىنى ھۆشبېرگ، شرام ۋە ئې. بېرنشتېينلار چىقارغان ئىدى. ماركس بىلەن ئېنگېلس بۇ ژورنالنىڭ خىزمىتىگە قاتنىشىشنى **رەت قىلغان**، كېيىن پارتىيىنىڭ يېڭى نەشر ئەپكارىنى چىقىرىشقا ھۆش-بېرگنىڭ قاتناشماقچى ۋە پۇل چىقىرىپ ياردەم بەرمەكچى بولغانلىقى مەسىلىسى ئۈستىدە توختالغاندا، ماركس بىلەن ئېنگېلس ئاۋال "دوكتۇرلار، ئالى مەكتەپ ئوقۇغۇچىلىرى ۋە مۇنبەر سوتسىيالىزىم-چىلىرىدىن[153] قۇراشتۇرۇلغان بۇ ئارىلاشما"غا نازارەت قىلىش ئۈچۈن ئۆزلىرى تەيىنلىگەن مەسئۇل تەھرىر ھىرشنى قوبۇل قىلىشنى تەلەپ قىلغان، ئۇنىڭدىن كېيىن، ھۆشبېرگ، شرام، بېرنشتېينلار ئۆز لۇ-شيەنىنى ئۆزگەرتمىسە ئۆزلىرىنىڭ "پارتىيىنى ۋە نەزىرىيىنى ئاياق ئاستى قىلىدىغان (Verluderung — بۇ سۆزنىڭ نېمىسچە مەنىسى **تېخىمۇ كۆچلۈكرەك**)، بۇنداق قىلمىشلار"غا ئاشكارا قارشى تۇرىدىغانلىقىنى بېبېل، لىبكنېخت ۋە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ باشقا يولباشچىلىرىغا ئاگاھلاندۇرۇپ توغرىدىن-توغرا ئۇقتۇرغان.

شۇ چاغدا گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى، خۇددى مېرىڭ ئۆزىنىڭ «پارتىيە تارىخى»دا ئېيتقىنىدەك "قالايمىقانچىلىق يىلى" («Ein Jahr der Verwirrung»)دا تۇراتتى. پارتىيە "پەۋقۇلئاددە قانۇن"[151] ئېلان قىلىنغاندىن كېيىنلا توغرا يول تېپىۋالغىنى يوق، دەسلەپتە تېخى موستىنىڭ ھوكۇمەتسىزلىگى بىلەن ھۆشبېرگلارنىڭ ئاغمىچىلىغىدىن ئۈمەت ئۈزەلمەي يۈردى. ماركس شۇ چاغدا ھۆشبېرگ ئۈستىدە توختىلىپ مۇنداق دەپ يازىدۇ: "بۇ ئەبلەخلەر نەزىرىيە جەھەتتە ھېچنىمە بىلمەيدۇ، ئەمىلىيەت جەھەتتە قىلچە كارغا كەلمەيدۇ، ئۇلار سوتسىيالىزىمنى (ئۇلار سوتسىيالىزىمنى

داشۇپ شەرھىسىدە چۈشىنىدۇ)، ئاساسەن سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنى مۇلايىمراق قىلىش، ئىشچىلارنى ئاگلىبقراق قىلىش خىيالىدا، ياكى ئۇزلىرىنىڭ ئېيتقىنىدەك، ئىشچىلارغا 'مەرىپەت ئوكۇلى' ئۇرۇش خىيالىدا بولىدۇ، ئەمما ئۇلارنىڭ ئۆزىدە بولسا پەقەت يېرىم-ياتا، مۇجمەل قاراشلار بار. ئۇلار ئاۋال پارتىيىنىڭ مىشچانلار نەزىرىدىكى ئابروينى ئوستۇرمەكچى بولىدۇ. ئۇلار بىچارە ئەكسلئىنقىلاۋىي سەپسەتىلەردىن باشقا نەرسە ئەمەس."[318]

ماركسنىڭ "شىددەتلىك" ھۇجۇمى بىلەن ئاغمىچىلار ئارقىغا چېكىندى، ھەتتا......جىمىپ كەتتى. ماركس 1879-يىل 11-ئاينىڭ 19-كۈنىدىكى بىر پارچە خېتىدە، ھۆشبېرگنىڭ تەھرىرى ھەيئىتىدىن چىقىرىلغانلىقىنى، پارتىيىنىڭ بارلىق مۇھىم يولباشچىلىرى، مەسىلەن، بېبېل، لىبكنېخت، براككې قاتارلىقلارنىڭ ھۆشبېرگنىڭ پىكرىدىن ۋاز كەچكەنلىكىنى[319]، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئورگان گېزىتى بولغان «سوتسىيال دېموكراتلار» گېزىتىنىڭ[320] شۇ چاغدا پارتىيىدىكى ئىنقىلاپچىلار تەرەپتە تۇرغان فوللمارنىڭ مەسئۇل تەھرىرلىكىدە چىقىۋاتقانلىقىنى ئېيتقان. بىر يىلدىن كېيىن (1880-يىل 11-ئاينىڭ 5-كۈنى)، ماركس ئۆزىنىڭ ئېنگېلس بىلەن بىللە «سوتسىيال دېموكراتلار» گېزىتىنىڭ "قاملاشمىغان" (miserable) فاڭجېنىغا قارشى ھەمىشە كۈرەش قىلىپ كەلگەنلىكىنى ۋە كۆپ ھاللاردا **ناھايىتى كەسكىن** كۈرەش قىلىپ («Wobei's oft scharf hergeht») كەلگەنلىكىنى ئېيتقان. لىبكنېخت 1880-يىلى ماركسنىڭ قېشىغا بارغان ۋە **ھەممە تەرەپتىن** "ياخشىلاش"قا ۋەدە بەرگەن[321].

تېپچىلىق ئورنىتىلدى، ئۇرۇش سىرتقا ئاشكارىلانمىدى. ھۆشبېرگ ئۆزىنى چەتكە ئالدى، بېرنشتېين ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكرات بولۇپ قالدى......ھېچ بولمىغاندا، 1895-يىلى ئېنگېلس ۋاپات بولغانغا

قەدىر شۇنداق بولدى.

ئېنگېلس 1882 ـ يىل 6 ـ ئاينىڭ 20 ـ كۇنى سورگېغا يازغان خېتىدە بۇ كۇرەشنى ئوتكەن ئىشلار قاتارىدا بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: "ئومۇمەن ئېيتقاندا، گېرمانىيىدە ئەھۋال ناھايىتى ياخشى. گەرچە پارتىيىلىك يازغۇچى جاناپلار پارتىيىنى ئەكسىيەتچىل يولغا بۇراشقا ئۇرۇنغان بولسىمۇ، لېكىن شەرمەندىلەرچە مەغلۇپ بولىدى. سوتسىيال دېموكراتىزىمچى ئىشچىلارنىڭ ھەممىلا يەردە ھاقارەتكە ئۇچرىشى ئۇلارنى 3 يىلدىن بۇرۇنقىغا قارىغاندا ئومۇمەن تېخىمۇ ئىنقىلاپچى قىلىۋەتتى...... بۇ جاناپلار «پارتىيىنىڭ يازغۇچىلىرى» شۇ چاغدا مۇلايىم، ئىتائەتچان بولۇش ۋە تېز پۇكۇش يولى بىلەن سوتسىيالىستلارغا قارشى قانۇننى بىكار قىلىشنى ھەدەپ تىلىدى، چۇنكى بۇ قانۇن ئۇلارنى قەلەم ھەققىدىن مەھرۇم قىلغان ئىدى. بۇ قانۇن بىكار قىلىنسىلا، ئاشكارا بولۇنۇش جەزمەن پەيدا بولاتتى ـ دە، فىرېككى ۋە ھۇشبېرگچى جاناپلار مۇستەقىل ئوڭ قانات بولۇپ ئوتتۇرىغا چىقاتتى؛ ئۇلار ئاخىرقى ھېساپتا ئاغدۇرۇلغىچە، ئۇلار بىلەن ئارىلاپ سوھبەتلىشىشكە بولاتتى. بۇ پىكىرنى بىز سوتسىيالىستلارغا قارشى قانۇن ئېلان قىلىنغان چاغدىلا ئېيتقان ئىدۇق، شۇ چاغدا ھۇشبېرگ بىلەن شرام «يىلنامە»دە[322] نومۇسسىزلىقتا ئۇچىغا چىققان بىر پارچە ماقالا ئېلان قىلىپ، پارتىيىنىڭ ئوتكەنكى پائالىيەتلىرىگە باھا بەرگەن ھەمدە پارتىيىنىڭ سەل نازاكەتلىك ۋە ئەدەپلىك بولۇشىنى تەلەپ قىلغان ئىدى."[323] (ئەسلىسى gebildetes ئەمەس، «Jebildetes» ئىدى. ئېنگېلس بۇ يەردە گېرمانىيە يازغۇچىلىرىنىڭ بېرلىنچە تەلەپپۇزىنى كوزدە تۇتىدۇ)

1882 ـ يىلى بېرنشتېينچىلار ئۇستىدە قىلىنغان بۇ ھوكۇم 1898 ـ يىلى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى يىللاردا شانلىق ھالدا ئىسپاتلاندى.

شۇ مەزگىلدىن ئېيتساق، بولۇپمۇ ماركس ۋاپات بولغاندىن

كېيىن، گېرمانىيە ئاغمىچىلىرى بۇرمىلىغۇچە تەكەن لۇشيەنىڭ ئېنگېلس باشتىن ـ ئاياق ئېغىشماستىن "تۇزۇتمەپ" كەلدى، دېسەك قىلچە مۇبالىغە قىلغانلىق بولمايدۇ.

1884 ـ يىلىنىڭ ئاخىرى. ئېنگېلس گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلاردىن بولغان ئىمپېرىيە پارلامېنتىنىڭ ئەزالىرىنىڭ دېڭىز قاتنىشىغا قوشۇمچە پۇل («Dampfersubvention») مېرىكىنىڭ «پارتىيە تارىخى»غا قاراڭ) بېرىشكە قوشۇلۇپ ئاۋاز بەرگەندە ئىپادىلىگەن "مېشچانلارچە بىر تەرەپلىمىلىكلىكى"نى ئەيىپلىدى. ئېنگېلس شۇ چاغدا سورگېغا خەت يېزىپ، ئۆزىنىڭ مۇشۇ ئىش ئۈستىدە كوپلەپ خەت يېزىشقا مەجبۇر بولۇۋاتقانلىقىنى ئېيتقان ئىدى (1884 ـ يىل 12 ـ ئاينىڭ 31 ـ كۈنىدىكى خەتكە قاراڭ)[324].

1885 ـ يىلى ئېنگېلس دېڭىز قاتنىشىغا قوشۇمچە پۇل بېرىش مەسىلىسىنىڭ پۈتۈن جەريانىنى بايان قىلىپ كېلىپ مۇنداق دەپ يازغان ئىدى (6 ـ ئاينىڭ 3 ـ كۈنى): "ئەھۋال بولۇنۇش دەرىجىسىگە بېرىپ قالاي دېدى." سوتسىيال دېموكراتلاردىن بولغان پارلامېنت ئەزالىرىنىڭ "مېشچانلارچە نەپسى" **"نىمە دېگەن يامان ـ ھە"**. ئېنگېلس مۇنداق دەيدۇ: "گېرمانىيەدەك مەملىكەتتە ئۇششاق بۇرژۇئا سوتسىيالىزمچى مەزھىپىنىڭ بولۇشى مۇقەررەر."[325]

1887 ـ يىلى. سورگې ئېنگېلسقا يازغان خېتىدە، پارتىيە فىرېكسىدەك ئادەملەر (ھۆشبېرگچە سوتسىيال دېموكراتلار)نى پارلامېنت ئەزالىغا سايلىسا، شەرمەندە بولماقتىن باشقا نەتىجە چىقمايدۇ، دېگەن ئىدى. ئېنگېلس جاۋاپ خېتىدە مۇنداق دەپ چۈشەنچە بېرىدۇ: بۇنىڭغا ھېچ ئامال يوق، ئىشچىلار پارتىيىسىدىن پارلامېنتقا قاتناشتۇرغۇدەك تۈزۈكرەك بىر ۋەكىل تېپىلمىدى. "سوتسىيالىستلارغا قارشى قانۇن بولغانلىقى ئۈچۈنلا يول قويۇلۇۋاتقانلىقى، پارتىيىنىڭ پائالىيەت ئەركىنلىكى ئەسلىگە كەلگەن ھامان، ئۇلارنىڭ ھەيدەپ

چىقىرىلىدىغانلىقى ئوڭ قانات ئەپەندىلەرگە مەلۇملۇق." ۋە يەنە ئومۇمەن ئېيتقاندا، ئەڭ ياخشىسى، "پارتىيە ئۆزىنىڭ پارلامېنتتىكى باتۇرلىرىدىن تووەن ئەمەس، ئۈستۈن تۇرۇشى كېرەك" (1887 ـ يىل 3 ـ ئاينىڭ 3 ـ كۈنى). ئېنگېلس شۇ چاغدا نارازى بولۇپ، لىبكنېخت بىر ياراشتۇرمىچى، ئۇ ئىختىلاپلارنى .ھەمىشە قۇرۇق گەپ بىلەن ياپىدۇ، بىراق ئەھۋال بولۇنۇش دەرىجىسىگە بېرىپ يەتكەندە، ھەل قىلغۇچ پەيتتە، ئۇ بىز تەرەپكە ئوتۇۋالىدۇ، دىگەن ئىدى[326].

1889 ـ يىلى. پارىژدا سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ ئىككى خەلقارا قۇرۇلتىيى[327] بولۇپ ئوتتى. ئاغمىچىلار (فرانسىيەدىكى مۇمكىن-چىلەر[141] باشچىلىقىدا) ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتلاردىن بولۇنۇپ چىقتى. ئېنگېلس (شۇ چاغدا ئۇ 68 ياشقا كىرىپ قالغان ئىدى) خۇددى بىر ياش ئوسمۇردەك جەڭگە ئاتلاندى. ئۇ ئۆزىنىڭ نۇرغۇن خەتلىرىدە (1889 ـ يىل 1 ـ ئاينىڭ 12 ـ كۈنىدىن شۇ يىل 7 ـ ئاينىڭ 20 ـ كۈنىگىچە) ئاغمىچىلارغا قارشى كۈرەش ئۈستىدە توختالغان ئىدى. شۇ چاغدا ئاغمىچىلار دەككىسىنى يەپ قالماستىن، بەلكى لىبكنېخت ۋە بېبېل قاتارلىق نېمىسلارمۇ ياراشتۇرمىچىلىق قىلغانلىقى ئۈچۈن دەككىسىنى يىدى.

ئېنگېلس 1889 ـ يىل 1 ـ ئاينىڭ 12 ـ كۈنىدىكى خېتىدە، مۇمكىن-چىلەر ھوكۇمەتنىڭ قۇچىقىغا ئۆزىنى ئاتتى دەپ يازدى. شۇنىڭ بىلەن بىللە ئۇ يەنە ئەنگلىيە "سوتسىيال دېموكراتىك ئىتتىپاق" (S .D .F.) ئەزالىرىنىڭ مۇمكىنچىلەر بىلەن ئىتتىپاق تۈزگەنلىكىنى پاش قىلدى[328]. "بۇ جۇۋاينىمەك قۇرۇلتاي ئۈچۈن تەرەپ ـ تەرەپكە قاتراپ يۈرۈشكە، نۇرغۇن خەتلەر يېزىشقا توغرا كەلگەنلىكتىن، مېنىڭ باشقا ئىشلارنى قىلىشقا چولام تەگمەيۋاتىدۇ" (1889 ـ يىل 5 ـ ئاينىڭ 11 ـ كۈنى) ئېنگېلس شۇ چاغدا زەردە بىلەن مۇنداق دەيدۇ: مۇمكىنچىلەر ھەر ياققا قاتراپ يۈرىدۇ، بىزنىڭ ئادەملىرىمىز

بولسا ئۇخلاۋاتىدۇ. ھازىر ئائۇئېر بىلەن شىپپېلمۇ بىزنىڭ مۇمكىن-
چىلەرنىڭ قۇرۇلتىيىغا قاتنىششىمىزنى تەلەپ قىلىۋاتىدۇ. لېكىن بۇ
ھال "ئاخىرى" لىبكنېختنىڭ كوزىنى ئاچتى[329] . ئېنگېلس بىلەن
بېرنشتېين بىرلىكتە ئاغمىچىلارغا قارشى كىتاپچىلارنى يازدى
(بېرنشتېيننىڭ نامىدا چىقىرىلغان، لېكىن ئېنگېلس بۇ كىتاپچىلارنى
"بىزنىڭ كىتاپچىمىز" دەپ ئاتايدۇ)[330] .

"مۇمكىنچىلەر پۈتكۈل ياۋروپادا سوتسىيال دېموكراتىك ئىتتىپاق-
تىن باشقا بىرمۇ سوتسىيالىستىك تەشكىلاتنىڭ ھىمايىسىگە ئىگە بولال-
مىدى (1889-يىل 6-ئاينىڭ 8-كۈنى). شۇڭا ئۇلار غەيرى سوت-
سىيالىستىك ئىشچىلار بىرلەشمىسى تەرەپكە ئۆتۈپ كېتىشكە مەجبۇر
بولدى." (ئېلىمىزدىكى كەڭ ئىشچىلار پارتىيىسى، ئىشچىلار قۇرۇلتى-
يى ۋە باشقىلارغا چوقۇنىدىغان كىشىلەر دىققەت قىلسۇن!) "ئۇلارنىڭ
قۇرۇلتىيىغا ئامېرىكىدىن يالغۇز **ئەمگەك رىتسارلىرىنىڭ** ۋەكىللا
قاتناشتى." رەقىپ يەنىلا باكۇنىنچىلارغا قارشى كۈرەشتە دۇچكەلگەن
رەقىپ: "ھوكۇمەتسىزلەرنىڭ بايرىغى ئورنىغا مۇمكىنچىلەرنىڭ باي-
رىغى ئالماشتۇرۇلدى، خالاس: ئازغىنا يول قويۇشنى ئاساسەن بىر-
نەچچە رەھبەرگە تېگىدىغان تاپاۋەتلىك ئورۇن (شەھەرلىك كېڭەش-
نىڭ ئەزالىغى ۋە ئىشقا تونۇشتۇرۇش ئىدارىسىنىڭ رەھبەرلىگى ۋە
باشقىلار)نى دەپ يەنىلا بۇرژۇئازىيىگە پىرىنسىپنى ساتتى." بىرۇسسې
(مۇمكىنچىلەرنىڭ يولباشچىسى) بىلەن ھايندمان (مۇمكىنچىلەر بىلەن
بىرلەشكەن سوتسىيال دېموكراتىك ئىتتىپاقنىڭ يولباشچىسى) "ئىنتېر-
ناتسىونالنىڭ يېڭى يادروسى"نى تەشكىل قىلىش مەقسىدىدە
"نوپۇزلۇق ماركسىزم"غا ھۇجۇم قىلماقتا.

"نېمىسلارنىڭ نەقەدەر ساددىلىغىنى زادىلا تەسەۋۋۇر قىلالمايسەن.
ئەقەللىسى بېبېلنىڭ ئۆزىگە مەسىلىنىڭ نەدىلىگىنى چۈشەندۈرۈشمۇ
ناھايىتى تەسكە توختىدى." (1889-يىل 6-ئاينىڭ 8-كۈنى)[331]

ئىككى فورۇلتاي ئۆتكۈزۈلۈپ بولغان ۋە ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتلار سان جەھەتتە مۆمكىنچىلەردىن (مۆمكىنچىلەر شۇ چاغدا ئىشچىلار بىرلەشمىچىلىكى تەرەپدارلىرى، سوتسىيال دېموكراتىك ئىتتىپاق ۋە بىر قىسىم ئاۋستىرىيىلىكلەر بىلەن بىرلەشكەن ئىدى) ئېشىپ كەتكەندىن كېيىن، ئېنگېلس بەكمۇ خوشال بولۇپ كەتتى (1889 ـ يىل 7 ـ ئاينىڭ 17 ـ كۈنى)[332]. ئۇ لىبكنېخت قاتارلىقلارنىڭ ياراشتۇرمىچىلىق پىلانى ۋە تەكلىۋىنىڭ مەغلۇپ بولغانلىقىدىن خوش ئىدى (1889 ـ يىل 7 ـ ئاينىڭ 20 ـ كۈنى). "بىزنىڭ دىلى نازۇك ياراشتۇرمىچىلىرىمىز دوستلۇق ۋە ئىناقلىقنى جېنىنىڭ بېرىچە تەشەببۇس قىلىپ، نەتىجىدە پەشۋا يېدى. ئېھتىمال، بۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ كېسىلى خېلى كۈنلەرگىچە ئۆڭلىنىپ قالار."[333]

......مېرىڭ توغرا ئېيتىدۇ («سورگې بىلەن يېزىشقان خەتچەكلەر»)، ماركس ۋە ئېنگېلس "تەكەللۇپ" قىلىشنى ياقتۇرمايتتى: "ئۇلار باشقىلارنى دۇمباللىغاندا زادىلا ئىككىلەنمەيتتى، ئۆزلىرى دۇمبا يېگەندىمۇ زادىلا زارلانمايتتى." "ئېنگېلس بىر قېتىم مۇنداق دەپ يازىدۇ: ئەگەر سىلەر ئۆزەڭلەرنىڭ كىچىككىنە يىڭنىلىرىڭلارنى مېنىڭ بۇ قېلىن ـ قاتمال تېرەمگە ئۆتىدۇ دەپ ئويلىساڭلار خاتالىشىسىلەر."[334] مېرىڭ ماركس بىلەن ئېنگېلس ئۈستىدە توختالغىنىدا مۇنداق دەپ يازىدۇ: شۇڭا ئۇلار باشقىلارنىڭمۇ ئۆزلىرىگە ئوخشاش ھەسسىياتقا بېرىلمەيدىغان بولۇشىنى ئۈمىت قىلاتتى.

1893 ـ يىلى. "فابىانچىلار"[142] نى قاتتىق ساۋىدى، بۇ......بېرنشتېينچىلارنى ئەيىپلىگەندە چوقۇم قىلىدىغان ئىش ئىدى (بىلىش كېرەككى، بېرنشتېيننىڭ ئەنگلىيە "فابىانچىلىرى" ئىچىدە ئۆزىنىڭ ئاغمىچىلىقىنى "يېتىشتۈرۈش" ئۈچۈن سەرپ قىلغان كۈچى بىكارغا كەتمىدى)." لوندوندا، فابىانچىلار ــ بىر ئوچۇم قارا نىيەتچىلەر، لېكىن ئۇلارنىڭ مىڭىسى خېلى سەگەك، ئۇلار ئىجتىمائىي ئۆزگىرىشنىڭ چوقۇم

بولىدىغانلىقىنى بىلىدۇ، بىراق بۇ مۇشكۇل ئىشنى قوپال پۇرولېتا-
رىياتنىڭ مۇستەقىل ئىشلىشىگە قويۇپ بەرگۇسى كەلمەيدۇ، شۇڭا
ئۇلار ئۆزلىرى ئوتتۇرىغا چىقىپ پۇرولېتارىياتنى يېتەكلەشكە ئادەتلى-
نىپ قالغان. ئىنقىلاپتىن قورقۇش — ئۇلارنىڭ ئاساسى پىرىنسىپى.
ئۇلارنىڭ تەگدىن تولىسى زىيالى؛ ئۇلارنىڭ سوتسىيالىزمى جاي-
لارنىڭ ئومۇمى مۇلۇكچىلىگىنى ئاساس قىلغان سوتسىيالىزىم: ئىشلەپ-
چىقىرىش ۋاستىلىرى دولەت ئىگىدارچىلىغىدا بولماستىن، كوممۇنا
ئىگىدارچىلىغىدا بولىدۇ، ھېچ بولمىغاندا، دەسلۆپىدە شۇنداق بولىدۇ.
ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ سوتسىيالىزمىنى بۇرژۇئا لىبېرالىزىمىنىڭ ئەڭ
چېكىگە يەتكەن لېكىن مۇقەررەر بولغان ئاقىۋىتى دەپ تەسۋىرلەيدۇ.
بۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ تاكتىكىسى كېلىپ چىقىدۇ: لىبېراللار
پارتىيىسىگە دۇشمەن قاتاردا قەتئى كۇرەش ئېلىپ بارماي، ئۇلارنى
سوتسىيالىستىك خۇلاسىگە كەلتۈرۈش، يەنى ئۇلارنى گوللاش، لىبې-
رالىزىمغا سوتسىيالىزمنى سىڭدۇرۇش، سوتسىيالىزىمچى نامزاتلار
ئارقىلىق لىبېراللار پارتىيىسى بىلەن ئېلىشماي، ئۇلارنى لىبېراللار
پارتىيىسىگە كىرگۇزۇش، يەنى ئالداش يولى بىلەن ئۇلارنى سايلات-
قۇزۇش......ئۇلار بۇنداق قىلىش بىلەن يا ئۆزلىرى ئالدىنىدۇ، يا
سوتسىيالىزىمنى ئالدايدۇ، ئۇلار بۇنى چۈشەنمەيدۇ، ئەلۋەتتە.

فابىيانچىلار تۈرلۈك يامان ئەسەرلەرنى بېسىپ چىقارغاندىن باشقا،
بىرمۇنچە ياخشى تەشۋىقات ماتېرىياللىرىنىمۇ بېسىپ چىقاردى. بۇ —
ئىنگلىزلارنىڭ بۇ جەھەتتە چىقارغان ئەڭ ياخشى نەرسىلىرى. ئەمما
ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئالاھىدە تاكتىكىسىغا — سىنىپى كۇرەشنى يوقىتا
چىقىرىشقا قايتقىنىدا، ئىشنى چاتاقلاشتۇرىدۇ. ئۇلار ماركسنى ۋە
بىزنى شۇنىڭ ئۈچۈن تەلۋىلەرچە ئۆچ كورىدۇكى، بىز سىنىپى
كۇرەشنى تەشەببۇس قىلىمىز.

ئەلۋەتتە، فابىيانچىلارنىڭ نۇرغۇنلىغان بۇرژۇئا مۇرىتلىرى بار.

شۇڭا ئۇلاردا ‹پۇل كوپ›‹......335

# سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى زىيالى ئاغمىچىلارغا بىرىلگەن كىلاسسىك باھا

1894 ـ يىلى. دىخانلار مەسىلىسى. ئېنگېلس 1894 ـ يىل 11 ـ ئاينىڭ 10 ـ كۈنى مۇنداق دەپ يازىدۇ: "چوڭ قۇرۇقلۇقتا، ھەركەتنىڭ كۈنسايىن راۋاجلىنىشى بىلەن، تېخىمۇ زور ئۇتۇقلارغا تەقەززامۇ كۈچەيمەكتە، دىخانلارنى قولغا كەلتۈرۈۋېلىش ھەركەتلىرىمۇ ئىسمى جىسمىغا لايىق ئەۋج ئالماقتا. دەسلەپتە فرانسۇزلار لافارگ ئارقىلىق نانتتا، ئۇششاق دىخانلارنىڭ خانىۋەيران بولۇشىنى تېزلىتىش بىزنىڭ ئىشىمىز ئەمەس، ـــ بۇنى كاپىتالىزم بىزگە ئورۇنلاپ بېرىدۇ، ـــ بەلكى بىز ئۇششاق دىخانلارنى توغرىدىن ـ توغرا قوغدىشىمىز، ئۇلارنى باج، جازانە ۋە چوڭ يەر ئىگىلىرىنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيىسىدىن قوغدىشىمىز كېرەك دەپ بايانات ئېلان قىلدى. بىراق بىز بۇنىڭغا زادىلا قوشۇلمايمىز، چۈنكى بىرىنچىدىن، بۇ ـــ ئەخمەقلىق؛ ئىككىنچىدىن، بۇنداق ئىمكانىيەتمۇ يوق. ئارقىدىنلا، فولمار **بارلىق دىخانلارنى** سېتىۋالماقچى بولۇپ فرانكفۇرتتا نۇتۇق سوزلىدى، ئەمما ئۇ يۇقۇرى باۋارىيىدا سېتىۋالماقچى بولغان دىخانلار رېين دەرياسى ۋادىسىدىكىدەك قەرزنىڭ دەستىدىن جېنى تۇمشۇغىغا كېلىپ قالغان ئۇششاق دىخانلار ئەمەس، بەلكى ئوتتۇرا دىخانلار، ھەتتا ئەر ـ ئايال ياللانما دىخانلارنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىدىغان، ئات ـ ئۇلاق ۋە ئاشلىق ساتىدىغان مۇستەقىل چوڭ دىخانلار ئىدى. بارلىق پىرىنسىپلاردىن ۋازكەچسەك بىر گەپ، بولمىسا، بۇنىڭغا قوشۇلالمايمىز."336

1894 ـ يىل 12 ـ ئاينىڭ 4 ـ كۈنى:...... "باۋارلار بەكمۇ ئاغمىچىلىشىپ كەتتى، ئادەتتىكى خەلق پارتىيىسى بولۇپ قېلىشقا ئاز قالدى

(مېنىڭ كوزدە تۇتقىنىم كوپ ساندىكى يولباشچىلار ۋە يېڭىدىن پارتىيىگە كىرگەن بىرمۇنچە كىشىلەر)؛ باۋارىيە ئىشتات پارلامېنتىدا، ئۇلار پۇتكۇل خامچوتنى قوۋۋەتلەپ ئاۋاز بەردى، بولۇپمۇ فولمار دېخانلار ئارىسىدا يالالنما دېخانلارنى جەلپ قىلىش ئەمەس، بەلكى يۇقۇرى باۋارىيىدىكى 25 ئاكردىن 80 ئاكرغىچە (10 گېكتاردىن 30 گېكتارغىچە) يېرى بار، يەنى يالالنما ئىشچى ئىشلەتمىسە بولمايدىغان چوڭ دېخانلارنى جەلپ قىلىش مەقسىدىدە تەرغىبات ئېلىپ باردى.“......[337]

كورۇنۇپ تۇرۇپتۇكى، ماركس بىلەن ئېنگېلس ئون نەچچە يىلدىن بۇيان ئىزچىل تۇردە گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئىچىدىكى ئاغمىچىلىققا قارشى باشتىن ـ ئاخىر ئېغىشماي كۇرەش قىلىپ، سوتسىيالىزىم ھەركىتىدىكى زىيالىلارچە چاكىنا قاراشلارغا ۋە مېشچانلىققا زەربە بەرگەن. بۇ ـــ بەكمۇ مۇھىم بىر پاكىت. گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ پۇرولېتارىياتچە ماركسىزىملىق سىياسەت ۋە تاكتىكىنىڭ نەمۇنىسى دەپ قارىلىدىغانلىغىنى ئادەتتىكى كىشىلەرنىڭ ھەممىسى بىلىدۇ، ئەمما ماركسىزىم ئاساسچىلىرىنىڭ بۇ پارتىينىڭ ”ئوڭ قانىتى“ (بۇ ـــ ئېنگېلسنىڭ سوزى)غا قارشى قانداق كۇرەش قىلغانلىغىنى بىلمەيدۇ. ئېنگېلس ۋاپات بولۇپ ئۇزاق ئوتمەيلا بۇ كۇرەش يوشۇرۇن ھالەتتىن ئاشكارا ھالەتكە ئوتتى. بۇ ھەرگىز تاسادىپى ئەمەس. بۇ گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ نەچچە ئون يىللىق تارىخىي تەرەققىياتىنىڭ مۇقەررەر نەتىجىسى.

ئەمدى بىز ناھايىتى ئېنىق كورۇۋالالايمىزكى، ئېنگېلس (ھەم ماركس)نىڭ نەسىھەت، يولىيورۇق، تۇزىتىش، تەھدىت ۋە تەلىملىرىگە ئىككى لۇشيەن سىڭدۇرۇلگەن. ئۇلار ئەنگلىيە، ئامېرىكا سوتسىيالىستلىرىنى ئىشچىلار ھەركىتى بىلەن ئىچقويۇن ـ تاشقويۇن بولۇپ

كېتىشكە، ئۆز تەشكىلاتلىرىدىكى تار ۋە تەرسا مەرھەپچىلىكنى چىقىرىپ تاشلاشقا قەتئىي چاقىراتتى. ئۇلار گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىغا چاكىنا كوزقاراشلار، "پارلامېنت مەستانىلىغى"[237] (بۇ ماركسنىڭ 1879-يىل 9-ئاينىڭ 19-كۇنى يازغان بىر خېتىدىكى سوزى)[338] ۋە مىشچان زىيالىلارنىڭ ئاغمىچىلىق پاتقىغىغا پېتىپ قالماسلىغى توغرىسىدا قەتئىي تەلىم بېرەتتى.

ئېلىمىزدىكى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى ۋاقىتەكلۇرلەرنىڭ بىرىنچى نەسىھەت توغرىسىدا جاۋىلداپ كېتىپ، ئىككىنچى نەسىھەت توغرىسىدا لام-جىم دىمەي تۇرۇۋېلىشى بەكمۇ قىزىقارلىق بىر ئىش ئەمەسمۇ؟ ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ خەت-چەكلىرىگە باھا بېرىشتە كورۇلگەن بۇنداق بىر تەرەپلىملىك بىزنىڭ روسىيەدىكى سوتسىيال دېموكراتلىرىمىزنىڭ...... "بىر تەرەپلىملىگى"گە ئەڭ روشەن ئىسپات بولمامدۇ؟

ھازىر، خەلقارا ئىشچىلار ھەركىتىدە قاتتىق خاتىرجەمسىزلىك ۋە ئارىسالدىلىقنىڭ بىر تۇرلۇك ئالامىتى كورۇلۇپ تۇرغان ۋاقىتتا، ئاغمىچىلىق، "پارلامېنت مەستانىلىغى" ۋە چاكىنا ئىسلاھاتچىلىق چېكىدىن ئېشىپ، ئىنقىلاۋىي سىندىكالىزىمنىڭ چېكىدىن ئاشقان قارىمۇ-قارشىلىغىنى پەيدا قىلغان ۋاقىتتا، ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ ئەنگلىيە، ئامېرىكا سوتسىيالىزىم ھەركىتىنى ۋە گېرمانىيە سوتسىيالىزىم ھەركىتىنى "تۇزىتىش" توغرىسىدىكى باش لۇشيەنى ئالاھىدە مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە بولدى.

سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى بولمىغان، پارلامېنتتا سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ۋەكىلى بولمىغان، سايلامدىمۇ، مەتبۇئاتتىمۇ ئىزچىل ۋە تۇراقلىق بولغان سوتسىيال دېموكراتىزىملىق سىياسەت ۋە باشقىلار زادىلا كوزگە چېلىقمايدىغان ئەللەردە، ماركس بىلەن ئېنگېلس سوتسىيالىستلارغا پرولېتارىياتنى سىياسى

جەھەتتە جانلاندۇرۇش ئۈچۈن قانداق قىلىپ بولمىسۇن، تار مەزھەپچىلىك رامكىسىدىن چىقىپ، ئىشچىلار ھەركىتىگە قاتنىشىش توغرىسىدا تەلىم بېرىپ كەلدى. چۈنكى پرولېتارىياتنى 19 ـ ئەسىر ـ نىڭ ئاخىرقى 3 تىن بىر قىسمىدا مەيلى ئەنگلىيىدە ياكى ئامېرىكىدا بولسۇن، ئۆزىنىڭ ھېچقانداق سىياسى مۇستەقىللىقىنى كۆرسەتمىدى دىسىمۇ بولىدۇ. بۇ ئىككى مەملىكەتنىڭ سىياسى سەھنىسى — بۇرژۇئا دېموكراتىزىملىق تارىخى ۋەزىپىلەر تامامەن يوق دېيەرلىك شارا ـ ئىتتا — كۆرەشلەپ كەتكەن بۇرژۇئازىيە تەرىپىدىن پۈتۈنلەي ئىگىلىۋې ـ لىنغان، ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇ بۇرژۇئازىيىنىڭ ئىشچىلارنى ئالداش، چىرىتىش ۋە سېتىۋېلىش نەيرىڭىنىڭ دۇنيادا تەڭدىشى يوق.

كىمكى ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ ئەنگلىيە، ئامېرىكا ئىشچىلار ھەركىتىگە قارىتىلغان نەسىھەتلىرىنى روسىيىگە شۇنداقىسىگىلا توغرىدىن ـ توغرا تەتبىقلاشقا بولىدۇ دەپ ھىساپلايدىكەن، ئۇ ماركسىزىمنى ماركسىزىملىق ئۇسۇلنى بىلىۋېلىش، مەلۇم بىر ئەلدىكى ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ كونكرېت تارىخى ئالاھىدىلىكىنى تەتقىق قىلىش ئۈچۈن ئەمەس، زىيالىلارنىڭ گۇرۇھۋازلىق تەشكىلاتىنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن تەتبىق قىلغان بولىدۇ.

ئەكسىچە، بۇرژۇئا دېموكراتىك ئىنقىلاپ تېخى ئورۇنلانمىغان مەملىكەتلەردە، "پارلامېنت شەكلى بىلەن بىزەلگەن ھەربى مۇستەبىت ـ لىك" (بۇ ماركسنىڭ «گوتا پروگراممىسىغا تەنقىت» دىگەن ئەسە ـ رىدىكى سۆز)[339] ھوكۇمرانلىق قىلىنغان ۋە قىلىنىۋاتقان ئەللەردە، پرولې ـ تارىيات ئاللىقاچان سىياسى تۇرمۇشقا قاتناشقان ھەم سوتسىيال دېمو ـ كراتىزىملىق سىياسەتنى يولغا قويۇۋاتقان مەملىكەتلەردە، ماركس بىلەن ئېنگېلس ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ ۋەزىپىسى ۋە كۆلىمىنى پارلا ـ مېنتپەرەسلىك بىلەن ۋە چاكىنىلارچە قاراش بىلەن تارايتىۋېتىش ـ تىن ۋە چاكىنىلاشتۇرۇۋېتىشتىن بەكمۇ ئەنسىرەيتتى.

روسیه بۇرژۇئا دېموکراتىك ئىنقىلاۋى دەۋرىدە، ماركسىزمىنىڭ مۇشۇ تەرىپىنى نۇقتىلىشىمىز ۋە بىرىنچى ئورۇنغا قويۇشىمىز لازىم، چۈنكى، ئېلىمىزدىكى لىبېرال بۇرژۇئازىيىنىڭ كەڭ كولەملىك، "داڭلىق"، ھەيۋەتلىك مەتبۇئاتى پرولېتارىياتقا خوشنىمىز گېرمانىيىدىكى ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ "ئۇلگە بولارلىق" ئىتائەتچانلىقىنى ۋە پارلامېنتپەرەسلىك قانۇنىي روھىنى، كەمتەرلىكى ۋە مۇلايىملىقىنى جېنىنىڭ بېرىچە ماختىماقتا.

روسیه ئىنقىلاۋىدىن يۈز ئۆرۈگەن بۇرژۇئا ئۇنسۇرلارنىڭ بۇنداق شەخسىيەتچىل بىمەنە سوزلەرنى تەرغىپ قىلىشى ھەرگىز تاسادىپى سەۋەپلەردىن بولغان ئەمەس. شۇنداقلا كادېتلار پارتىيىسى[84] لاگېرىدىكى ئايرىم ۋەزىر بولغان ياكى ۋەزىر بولىدىغانلارنىڭ ئەخلاقى بۇزۇلغانلىقىدىنمۇ بولغان ئەمەس. ئۇلارنىڭ بۇنداق قىلىشىغا روسیه لىبېرال پومېششىكلىرى بىلەن لىبېرال بۇرژۇئازلىرىنىڭ چوڭقۇر ئىقتىسادىي مەنپەئەتى سەۋەپ بولغان. روسیيىدىكى بارلىق سوتسىيالىزىمچىلار بۇنداق بىمەنە سوزلەرگە ۋە "ئاممىنى نادانلاشتۇرۇش"قا («Massenverdummung» — بۇ ئېنگېلسنىڭ 1886 ـ يىل 11 ـ ئاينىڭ 29 ـ كۇنىدىكى خېتىدىكى سوز)[340] قارشى كۈرەش قىلىش داۋامىدا ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ خەتلىرىنى ئەڭ ياخشى قورال قىلىپ ئىشلىتىشى لازىم.

لىبېرال بۇرژۇئازلار شەخسىيەتچىل بىمەنە سوزلەرنى تەرغىپ قىلىپ، خەلقنى گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ نەمۇنىلىك "كەمتەرلىكى"نى دوراشقا دەۋەت قىلىدۇ. لېكىن گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ يولباشچىلىرى، ماركسىزم نەزەرىيىسىنىڭ ئاساسچىلىرى بىزگە مۇنۇلارنى ئۆگىتىدۇ:

"فرانسۇزلارنىڭ ئىنقىلاۋىي سوز ـ ھەركەتلىرى فىرېككىلار (يەنى گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ پارلامېنتتىكى پارتىيە

ئۇمىڭدىكى سوتسىيال دېموكراتئاغمىچىلار»نىڭ ساختىپەزلىگىنى تېخىمۇ سەت ئېچىپ تاشلىدى. «بۇ يەردە فرانسىيە ئاۋام پالاتاسىدا ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ شەكىللىنىشى ۋە دېكازۋىل ئىشچىلىرىنىڭ ئىش تاشلىشى بىلەن فرانسىيە رادىكاللىرىنىڭ فرانسىيە پرولېتارىياتىدىن ئاجرىلىپ چىقىشقا مەجبۇر بولغانلىقى كوزدە تۇتۇلىدۇ[341]». شۇنىڭ بىلەن سوتسىيالىستلارغا قارشى قانۇن ھەققىدە يېقىندا بولغان مۇنازىرىدە، لىبكنېخت بىلەن بېبېللا سوزگە چىقتى، ئۇلار ناھايىتى ياخشى سوزلىدى. مۇشۇنداق مۇنازىرە بولغاچقا، بىز يەنە يۇقىرى قاتلام جەمىيەتتە ئوزىمىزنى كورستەلىدۇق، بۇنداق ئەھۋال بۇرۇن كوپ بولغان ئەمەس. بولۇپمۇ نېمىسلار شۇنچىۋالا چاكىنىلارنى ئىمپېرىيە پارلامېنتىغا قاتناشتۇرغاندىن (بۇنىڭدىن خالى بولغىلى بولمايتتى) كېيىن، ئۇلار بىلەن خەلقارا سوتسىيالىزم ھەركىتىنىڭ رەھبەرلىك ھوقۇقىنى تالىشىدىغان ئادەمنىڭ مەيدانغا چىققانلىقى، ئومۇمەن ئېيتقاندا، ياخشى ئىش بولدى. **ئېچ مەزگىلدە گېرمانىيىدە ھەممە نەرسە چاكىنىلىشىپ كەتتى.** بۇنداق چاغلاردا، فرانسىيە رىقابىتىنىڭ تەسىر كورستىشى **مۇتلەق زورۇر ئىدى**"......(1886 ـ يىل 4 ـ ئاينىڭ 29 ـ كۈنىدىكى خەت)[342]

ئىدىيە جەھەتتە ئاساسەن گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىغان روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ ھەقىقى قوبۇل قىلىشىغا تېگىشلىك ساۋاقلار ئەنە شۇلار.

بىزنى بۇ ساۋاققا ئىگە قىلغىنى 19 ـ ئەسىردىكى ئىككى ئەڭ ئۇلۇغ كىشىنىڭ خەتلىرىدىكى ئايرىم سوز ـ ئىبارىلەر ئەمەس، بەلكى ئۇلارنىڭ پرولېتارىياتنىڭ خەلقارا تەجرىبىلىرى توغرىسىدىكى دوستانە، ئاق كوڭۇل، قىلچە دىپلوماتىك ئىبارە ۋە شەخسى غەرەز ئارىلاشتۇرۇلمىغان تەنقىتلىرىنىڭ ئومۇمى روھى ۋە ئومۇمى مەزمۇنى

بولدى.

ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ خەتلىرىگە بۇنداق روھنىڭ زادى قانچىلىك سىڭدۈرۈلگەنلىكىنى تولۇقراق كۆرسىتىپ بېرەلمەيمىز. بۇ سۆزلەر سەل قىسمەنلىك خاراكتېرىنى ئالغان بولسىمۇ، لېكىن مەسىلىنى تازا چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ[343].

1889 ـ يىلى، ئەنگلىيىدە ياش، يېڭى ۋە يېڭىچە ئىنقىلاۋىي روھ بىلەن تولغان ئىشچىلار ھەركىتى باشلاندى، ھەركەت قاتناشچىلىرىنىڭ ھەممىسى تەربىيە كۆرمىگەن، مەلىكىسىز ئاددى ئىشچىلار (كۆمۈر گاز ئىشچىلىرى، پىرىستان ئىشچىلىرى ۋە باشقىلار) ئىدى. ئېنگېلس بۇنىڭدىن بەكمۇ خۇرسەن ئىدى. ماركسنىڭ قىزى "تۇسسى" (Tussy)نىڭ شۇ ۋاقىتتا مۇشۇ ئىشچىلار ئارىسىدا تەرغىبات خىزمىتىنى ئېلىپ بارغانلىقىنى ئېنگېلس بەكمۇ ماختىغان ئىدى. 1889 ـ يىل 12 ـ ئاينىڭ 7 ـ كۈنى ئېنگېلس لوندوندىن يازغان خېتىدە مۇنداق دەيدۇ: "بۇ يەردە ئەڭ قەبىھ نەرسە ـــ ئىشچىلارنىڭ قېنى ـ قېنىغا سىڭىپ كەتكەن بىر تۈرلۈك بۇرژۇئاچە 'ئابروي'، جەمىيەت ھەممە ئېتىراپ قىلغان نۇرغۇن تەبىقىلەرگە بۆلۈنگەن، بۇ تەبىقىلەرنىڭ ھەر بىرىنىڭ ئۆز ئالدىغا 'غۇرۇرى' بار، لېكىن؛ شۇنىڭ بىلەن بىللە، ئۆزىدىن 'ياخشىراق'، 'يۇقۇرىراق' تەبىقىلەرگە ھۆرمەت قىلىدىغان بىر خىل تۇغما روھىي ھالەتمۇ بار؛ بۇ نەرسىلەر شۇنچىلىك ئۇزاق داۋام قىلغان ۋە شۇنچىلىك چوڭقۇر يىلتىز تارتقاندىكى، بۇنىڭ بىلەن بۇرژۇئازلارنىڭ ئامىنى ئالدىشى ناھايىتى ئاسان بولۇپ قالغان. مەسىلەن، جون بۇرنسنىڭ (Burns) ئۆز سىنىپى ئىچىدىكى ئابروييىنىڭ قىزىل يەكتەكلىك پوپ مانىنىڭ، شەھەر باشلىقى ۋە ئادەتتىكى بۇرژۇئازلار ئالدىدىكى ئابروييىدىنمۇ پەخىرلىنەرلىك بولۇشىغا مەن ھەرگىز ئىشەنمەيمەن. چامپىون (Champion) (ھەربى سەپتىن قايتقان جوڭگوبېي) خېلى يىللار بۇرۇنلا بۇرژۇئا ئۇنسۇرلار

بىلەن، ئاساسەن مۇتەئەسسىپ ئۇنسۇرلار بىلەن ھەمنەپەس بولۇپ كەلگەن ئىدى. شۇنداق تۇرۇغلۇق ئۇ چېركاۋلارنىڭ پوپلار يىغىنىدا سوتسىيالىزىم ۋاھاكازالارنى تەرغىپ قىلىغان، ھەتتا مەن ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئەڭ پەزىلەتلىك ئەرباپ دەپ قارىغان توم مان (Mann)مۇ ئۇزىنىڭ شەھەر باشلىغى جاناپلىرى بىلەن ئەتىگەنلىك چايدا بىللە بولىدىغانلىغىنى ئاغزىدىن چۇشۇرمەي سوزلەپ يۇرىدۇ. ئۇلارنى فرانسۇزلار بىلەن سېلىشتۇرۇپ كورسىگىز، ئىنقىلاپنىڭ نەقەدەر ياخشى تەسىر بېرىدىغانلىغىنى بىلىۋالالايسىز."[344]

بۇ سوزلەرنى چۇشەندۇرۇپ ئولتۇرۇشنىڭ ھاجىتى يوق.

يەنە بىر مىسال. 1891-يىلى ياۋروپادا ئۇرۇش خەۋپى تۇغۇلدى. ئېنگېلس بۇ چاغلاردا بۇ ئىش ئۇستىدە بېبېل بىلەن پات-پات خەت ئارقىلىق مۇزاكىرىلىشىپ تۇراتتى. ئۇلار مۇنداق قاراشقا كېلىشكەن ئىدى: گېرمانىيە روسىيىنىڭ تاجاۋۇزىغا ئۇچراپلا قالىدىكەن، گېرمانىيە سوتسىيالىزىمچىلىرى رۇسلارغا ۋە ئۇلارنىڭ بارلىق ئىتتىپاقداشلىرىغا قارشى جان تىكىپ جەڭ قىلىشى لازىم. "ئەگەر گېرمانىيە ئۇجۇقتۇرۇۋېتىلسە، بىزمۇ ئۇنىڭ بىلەن بىللە گۇم بولىمىز. ناۋادا پايدىلىق بۇرۇلۇش بولۇپ قالسا، كۇرەش ئادەتتىن تاشقىرى كەسكىن بولىدۇ، ئۇ چاغدا گېرمانىيە ئىنقىلاپ ۋاستىسىنى قوللانمىغىچە پۇت تىرەپ تۇرالمايدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىزنىڭ ھاكىمىيەتنى قولغا ئېلىشقا، 1793-يىلنى تەكرارلاشقا مەجبۇر بولۇشىمىز ئېھتىمالغا ناھايىتى يېقىن." (1891-يىل 10-ئاينىڭ 24-كۇنى)[345]

قېنى، روسىيە ئىشچىلار پارتىيىسى 1905-يىلى قىياس قىلغان "ياكۇبىنچە" مەنزىرە سوتسىيال دېموكراتىزىم پىرىنسىپلىرىغا ئۇيغۇن كەلمەيدۇ، دەپ پۇتۇن دۇنياغا جار سالغان ئاغمىچىلار، ئاڭلاپ قويۇڭلار! ئېنگېلس بېبېلغا، سوتسىيال دېموكراتلار ۋاقىتلىق ھوكۇمەتكە قاتنىشىشقا مەجبۇر بولۇشى مۇمكىن، دەپ توغرىدىن-

توغرا كورسەتكەن.

ماركس بىلەن ئېنگېلس سوتسيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيە-سىنىڭ ۋەزىپىلىرىگە شۇنداق قاراشتا بولغان ئىكەن. ئۇلاردا روسسيە ئىنقىلاۋىغا ۋە ئۇنىڭ ئۇلۇغ دۇنياۋى ئەھمىيىتىگە ئىنتايىن ئۇمىتۋار-لىق بىلەن قارايدىغانلىقى ناھايىتى تەبىي. مۇشۇ خەت-چەكلەرنىڭ ئۇلارنىڭ 20 يىل مابەينىدە روسسيە ئىنقىلاۋىنى ئىنچىل تۇردە شۇن-داق قىزغىنلىق بىلەن كۇتۇپ كەلگەنلىكىنى كورۇۋالالايمىز.

ماركسنىڭ 1877-يىل 9-ئاينىڭ 27-كۇنىدىكى خېتىنى ئالايلى. شەرقتىكى كرىزىس[346] ماركسنى قالتىس خوشال قىلدى. "روسسيە زور ئوزگىرىشنىڭ بوسۇغىسىغا بېرىپ قالدى، بۇ ئوزگىرىش ئۇچۇن زورۇر بولغان ھەممە ئامىللار تەييار بولدى. تۇرك ئەزىمەتلىرىنىڭ...... زەربىسى ئارقىسىدا......، ئوزگىرىشنىڭ پارتلىشى نۇرغۇن يىل ئالدىغا سۇرۇلىدۇ...... Secundum artem ("ئۇمۇمى قائىدە بويىچە") ئوزگە-رىش ئاساسي قانۇنچىلىق ئويۇنىدىن باشلىنىدۇ. شۇنىڭدىن كېيىن قالتىس قىزىق ئىش يۈز بېرىدۇ (il y aura un beau tapage). ئەگەر خۇدا ئارتۇقچە قاتتىق قوللۇق قىلمىسا، شۇ غەلىبە كۇنلىرىگىچە ياشارمىز."[347] (ماركس ئۇ چاغدا 59 ياشقا كىرىپ قالغان ئىدى)

خۇدا ماركسنىڭ "بۇ غەلىبە كۇنلىرى"گىچە ياشىشىغا ئىمكان بەرمىدى ۋە بېرىشىمۇ مۇمكىن بولمىسا كېرەك. بىراق ماركسنىڭ "ئاساسي قانۇن ئويۇنى" دىگەن سوزى راستلا جايىدىن چىقتى، ئۇنىڭ سوزى خۇددى تۇنۇگۇنلا روسسىيىنىڭ 1-ۋە 2-دۇماسىغا قارىتىپ ئېيتىلغانىدەكلا ئىدى. بىلىش كېرەككى، خەلقنى "ئاساسي قانۇن ئويۇنى"دىن ساقلىنىشقا ئاگاھلاندۇرۇش دەل لىبېراللار ۋە ئاغمىچىلار بەك ئوچ كورىدىغان رەت قىلىش تاكتىكىسىنىڭ "جېنى" ئىدى......

ئەمدى ماركسنىڭ 1880-يىل 11-ئاينىڭ 5-كۇنىدىكى بىر

پارچە خېتىنى ئالايلى. «كاپىتال»نىڭ روسىيىدە كارامەت ئالقىشقا ئېرىشكەنلىكى بىلەن ماركس بەك خوشال بولدى ھەم خەلق ئىرادى-چىلىرى[36] تەرەپتە تۇرۇپ، شۇ چاغدا ئەمدىلا پەيدا بولغان يەرنى تەڭ تەقسىم قىلىش تەرەپدارلىرىغا[192] قارشى تۇردى. ماركس يەرنى تەڭ تەقسىم قىلىش تەرەپدارلىرىنىڭ كوزقارىشىدىكى ھوكۇ-مەتسىزلىكنى توغرا بايقىدى (شۇ چاغدا ئۇ نارودنىك يەرنى تەڭ تەقسىم قىلىش تەرەپدارلىرىنىڭ كېيىن سوتسىيال دېموكراتلارغا ئايلىنىپ قېلىشىنى بىلمىگەن ھەم بىلىشىمۇ مۇمكىن ئەمەس ئىدى) ھەم يەرنى تەڭ تەقسىم قىلىش تەرەپدارلىرىغا ئاچچىق تەنە بىلەن ھۇجۇم قىلدى:

"بۇ جاناپلار ھەممە سىياسى ئىنقىلاۋىي ھەركەتكە قارشى تۇرىدۇ. ئۇلارنىڭ قارىشىچە بولغاندا، روسىيە بىر موللاق ئېتىپلا ھوكۇمەتسىزلىك، كوممۇنىزىم ۋە خۇداسىزلىقنىڭ مەڭگۇلۇك ئالىمىگە كىرىشى كېرەك. ئۇلار ھازىرلا موللاق ئېتىشنىڭ تەييارلىقىنى قىلىپ كىشىنى زېرىكتۇرىدىغان قائىدىۋازلىقتىن پايدىلىنىۋاتىدۇ، ئۇلارنىڭ تەلىماتتىكى پىرىنسىپ دەپ ئاتال-غان نەرسىلەر مەرھۇم باكۇنىننىڭ نەرسىلىرى."[348]

ماركسنىڭ روسىينىڭ 1905-يىلدىكى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئوزگى-رىشلىرى ئۇستىدە توختالغان بولسا **سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيە-سىنىڭ** "سىياسى ئىنقىلاۋىي ھەركەت"لىرىنىڭ مۇھىم ئەھمىيىتىگە قانداق باھا بېرىدىغانلىقىنى مانا شۇنىڭدىن بىلگىلى بولىدۇ①.

① كېزى كەلگەندە ئېيتقاچ كېتەي،ئېسىمدە قېلىشىچە، 1900 — 1903-يىللىرى پلېخانوۋمىكىن يا ۋ. ئى. زاسۇلىچمىكىن، ئېنگېلسنىڭ پلېخانوۋغا «بىزنىڭ پىكىر ئىختىلاپلىرىمىز» ۋە روسىيىدىكى نوۋەتتىكى ئىنقىلاپنىڭ خاراكتېرى مەسىلىسى توغرىسىدا بىر پارچە خەت ياز-غانلىقىنى ماڭا ئېيتقاندەك تۇرىدۇ. راست مۇشۇنداق خەت يېزىلغاند-مۇ، بۇ خەت ھازىر بارمۇ، ئۇنى ئاشكارا قىلىشقا بولامدۇ، بۇنى تولىمۇ بىلگۇمىز كېلىدۇ[349].

ئەمدى ئېنگېلسنىڭ 1887 ـ يىل 4 ـ ئايىنىڭ 6 ـ كۈنىدىكى بىر پارچە خېتىنى ئالايلى، "ئەكسىچە، روسىيىدە پات يېقىندىلا كىرىزىس پارتلايدىغاندەك تۇرىدۇ. يېقىندا بولغان بىرقانچە يوشۇرۇن ئۆلتۈ-رۈش ۋەقەلىرى ناھايىتى زور قالايمىقانچىلىق پەيدا قىلدى......"

1887 ـ يىل 4 ـ ئاينىڭ 9 ـ كۈنىدىكى خېتىدىمۇ مۇنداق دېگەن: "ئارمىيىدە نارازى بولۇپ يۈرگەن سۈيىقەستچى ئەفىتسېرلەر كۆپىيىپ كەتتى." (ئۇ چاغدا ئېنگېلستا خەلق ئىرادىسى تەرەپدارلىرىنىڭ ئىنقىلاۋىي كۈرەشلىرى توغرىسىدىلا تەسىرات بار ئىدى. شۇڭا ئۇ ئۈمىتىنى ئەفىتسېرلەرگە باغلىغان، رۇس ئەسكەرلىرىنىڭ ۋە ماتروس-لىرىنىڭ 18 يىلدىن كېيىنكى ناھايىتى شانلىق ئىنقىلاۋىلىغىنى تېخى بايقىمىغان ئىدى......) "مەن مۇنداق ۋەزىيەتنى يىل ئاخىرىغا بارىدۇ دەپ قارىمايمەن......روسىيىدە ئىنقىلاپ پارتلىسا («losgeht») تازا ئوبدان بولاتتى!"[350]

1887 ـ يىلى 4 ـ ئاينىڭ 23 ـ كۈنىدىكى خەتتە مۇنداق دېيىلىدۇ: "گېرمانىيىدە زىيانكەشلىك «سوتسىيالىستلارغا» كەينى ـ كەينىدىن يۈز بېرىۋاتىدۇ. ئەھۋالدىن قارىغاندا، بىسمارك روسىيىدە ئىنقىلاپ پارتلى-لىغان ھامان (ھازىرقى ئەھۋالدىن قارىغاندا، بۇ ئېھتىمال پەقەت بىرنەچچە ئاي ئىچىدىكى ئىشتەك تۇرىدۇ). گېرمانىيىدە روسىيىنىڭ ئۈلگىسى بويىچە ئىش كورۇش («losgeschlagen werden») ئۈچۈن تەييارلىق كورۇۋاتسا كېرەك."[351]

بايا بۇ بىرنەچچە ئايچە ناھايىتى ئۇزۇندا يېتىپ كېلىدىكەن ـ دە. بۇنداقتا بەزىبىر چاكىنىلارنىڭ ئەتەي پەيلىنى بۇزۇپ، ئېنگېلسنىڭ "ئىنقىلاپپەرەسلىكى"نى قاتتىق سوكۇشى ياكى چەتئەلدە سەرگەر-دان بولۇپ يۈرگەن بۇ پىشقەدەم ئىنقىلاپچىنىڭ بەزى كونا خام خىياللىرىنى تەكەببۇرلۇق بىلەن مەسخىرە قىلىشى تۇرغان گەپ.

توغرا، ماركس بىلەن ئېنگېلس ئىنقىلاپ پەيتىنىڭ پات ئارىدا

يېتىپ كېلىشىنى مولچەرلەش، ئىنقىلاپ (مەسىلەن، 1848 ـ يىلدىكى گېرمانىيە ئىنقىلاۋى) نىڭ غەلىبە قازىنىشىغا ئۈمىت باغلاش ۋە گېرمانىيىدە "جۇمھۇرىيەت"نىڭ پات ئارىدا قۇرۇلۇشىغا ئىشىنىش ("جۇمھۇرىيەت ئۈچۈن جانپىدا قىلىش"، ــ ئېنگېلس ئۆزىنىڭ 1848 ــ 1849 ـ يىللىرى ئىمپېرىيە ئاساسىي قانۇنىنى قوغداش ھەركىتىگە قاتناشقان چاغدىكى كەيپىياتىنى ئەسلىگەندە شۇنداق دەپ يازغان[352]) جەھەتلەردە كوپ خاتالاشقان ۋە دائىم خاتالىشىپ تۇرغان. ئۇلار 1871 ـ يىلىمۇ خاتالاشقان، ئۇ چاغدا ئۇلار پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن "فرانسىيىنىڭ جەنۇبىنى قوزغىماقچى بولغان، ئۇلار «بېكېر "بىز" دەپ يازغان. بۇنىڭدا ئۆزىنى ۋە ئۆزىنىڭ يېقىن ئاغىنىلىرىنى كوزدە تۇتقان، 1871 ـ يىل 7 ـ ئاينىڭ 21 ـ كۈنىدىكى 14 ـ پارچە خەتكە قارالسۇن» بۇنىڭ ئۈچۈن ئىنسان قۇربان قىلالايدىغانلىكى نەرسىنى قۇربان قىلغان، ئىنسان چىدىيالايدىغانلىكى خەۋپ ـ خەتەرگە چىدىغان...... "يەنە شۇ خەتتە مۇنداق يېزىلىدۇ: "ئەگەر بىز 3 ـ ، 4 ـ ئايلاردا كوپرەك پۇل جۇغلىيالىغان بولساق، فرانسىيىنىڭ پۈتكۈل جەنۇبىنى قوزغىيالىغان، پارىژ كوممۇنىسىنى قۇتقۇزۇپ قالالىغانمۇ بولاتتۇق." (29 ـ بەت) ئەمما پۈتۈن دۇنيا پرولېتارلىرىنىڭ سەۋىيىسىنى ئوستۇرۇش ئۈچۈن تىرىشىپ كەلگەن ۋە ئوستۇرگەن، ئۇلارنى كۈندىلىك ئۇششاق ـ چۈششەك ۋەزىپىلەر دائىرىسىدىن ھالقىتقان ئىككى ئۇلۇغ ئىنقىلاۋىي مۇتەپەككۇرنىڭ **بۇنداق** خاتالىقلىرى، ئىنقىلاپىنى مەنىسىز ئاۋارىچىلىق، ئىنقىلاۋىي كۈرەشنى بىھۇدە ئۇرۇش، ئەكسىلئىنقىلاۋىي "ئاساسىي قانۇنچىلىق" توغرىسىدىكى خام خىياللارنى پەيزى نەرسە دەپ ۋاقىراپ ـ جاقىراپ، ئاغزىغا كەلگەننى جويلۇيدىغان قۇرۇق سولەت لىبېراللارنىڭ كالتا پەمگە سىلىشتۇرغاندا، مىڭ ھەسسە ئەلا، مىڭ ھەسسە ئۇلۇغ، **تارىختا** مىڭ ھەسسە **قىممەتلىك**، مىڭ ھەسسە **توغرا**......

روسىيە ئىشچىلار سىنىپى چوقۇم ئۆزلىرىنىڭ خاتالىق بىلەن تولغان ئىنقىلاۋىي ھەركەتلىرى ئارقىلىق ئەركىنلىكنى قولغا كەلتۈرۈپ، ياۋ- روپانىڭ ئىلگىرىلىشىگە تۈرتكە بولىدۇ؛ ئىنقىلاپ يولىدا ھەركەت قىلمايدىغان پاكىنلار خاتالاشمايدىغانلىقى بىلەن ماختىنىپ يۈرىۋەرسۇن.

1907 ـ يىل 4 ـ ئاينىڭ 6 ـ كۈنى

1907 ـ يىل 4 ـ ئاينىڭ 6 ـ كۈنى (19 ـ كۈنى) يېزىلغان.

1907 ـ يىلى سانكت ـ پېتېربۇرگدا پ.گ. داۋگې نەشرىياتى نەشر قىلغان «ئى.ف. بېككېر، ئى. دېتسگېن، ف. ئېنگېلس، ك.ماركس ۋە باشقىلارنىڭ ف.ئا.سورگې ۋە باشقىلارغا يازغان خەت ـ چەك- لىرى» دىگەن كىتابقا بېسىلغان.

شۇ كىتابتىكى تېكستى بويىچە بېسىلدى.

«لېنىن ئەسەرلىرى»، 12 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 344 ـ 363 ـ بەتلەردىن ئېلىندى.

ئىمزا: ن. لېنىن

# بايقۇتقا قارشى

## (سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسى سىياسى مۇھاكىمچىلىرىنىڭ مۇلاھىزىلىرىدىن)[353]

يېقىندا ئوقۇتقۇچىلار قۇرۇلتىيى[354] ئوتكۇزۇلدى، ئۇنىڭغا قاتناش- قۇچىلارنىڭ كوپچىلىگى سوتسيال ئىنقىلاپچىلارنىڭ[208] تەسىرى ئاستىدىكى كىشىلەر، قۇرۇلتاي سوتسيال ئىنقىلاپچىلار پارتىيىسىنىڭ كوزگە كورۇنگەن ۋەكىللىرىنىڭ بىۋاستە قاتنىششى بىلەن، ئۇچىنچى دۇماغا بايقۇت قىلىش توغرىسىدا قارار قوبۇل قىلدى. سوتسيال دېموكراتلاردىن بولغان ئوقۇتقۇچىلار ۋە روسيە سوتسيال دېمو- كراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ ۋەكىللىرى بۇ خىلدىكى مەسىلىنى پارتىيىسىز، كەسپىي خاراكتېردىكى سىياسى ئۇيۇشمىدا ئەمەس، بەلكى پارتىيىنىڭ قۇرۇلتىيى ياكى ۋەكىللەر يىغىنىدا قارار قىلىش كېرەك دەپ ھىساپلاپ، ئۇنىڭغا ئاۋاز بېرىشنى بىر ئېغىزدىن رەت قىلىشتى.

شۇنداق قىلىپ، ئۇچىنچى دۇماغا بايقۇت قىلىش مەسىلىسى ئىنقىلاۋىي تاكتىكىنىڭ نوۋەتتىكى مەسىلىسى سۈپىتىدە مەيدانغا چىقماقتا. بىز سوتسيال ئىنقىلاپچىلار پارتىيىسىنىڭ بۇ مەسىلە ھەققىدە نە رەسمىي قارارىنى، نە ھوججەتلىرىنى كورگىنىمىز يوق، لېكىن بۇ پارتىيە ۋەكىللىرىنىڭ ئاشۇ قۇرۇلتايدىكى سوزلىرىدىن قارىغاندا، سوتسيال — ئىنقىلاپچىلار پارتىيىسى بۇ مەسىلىنى ھەل قىلى-

غان. سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئىچىدە بۇ مەسىلە ئوتتۇ-
رىغا قويۇلغان ۋە مۇھاكىمە قىلىنماقتا.

سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار پارتىيىسىنىڭ ئۆز قارارىدا چېكىڭ تۈرۈ-
ۋېلىشىغا زادى نىمىلەر ئاساس بولغان؟ ئوقۇتقۇچىلار قۇرۇلتىيىنىڭ
قارارىدا، ماھىيەتتە، ئۈچىنچى دۇمانىڭ زادىلا كارغا يارىمايدىغان-
لىغى، 3-ئىيۇن سىياسى ئۆزگىرىشى[87] قىلغان ھوكۇمەتنىڭ ئەك-
سىيەتچىل ۋە ئەكسىلئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت ئىكەنلىگى، يېڭى سايلام
قانۇنىنىڭ پومىششىكلارغا خاس خاراكتىرى ۋاھاكازالار توغرىسىدا
سۆزلىنىدۇ①. دەلىللەر شۇنداق تۈزۈلگەنكى، بايقۇتقا ئوخشاش

① بۇ قارارنىڭ تېكىستى تۆۋەندىكىچە: "(1) ئۈچىنچى دولەت دۇماسىنى چاقىرىشقا ئاساس قىلىنىۋاتقان يېڭى سايلام قانۇنىنىڭ ئەمگەكچىلەر ئاممىسىنى ھازىرغىچە بەھرىمەن بولۇپ كەلگەن، تولىمۇ قىممەتكە چۈشكەن ئازغىنا ئەقەللى سايلام ھوقۇقىدىنمۇ مەھرۇم قىلغانلىغىنى؛ (2) بۇ سايلام قانۇنىنىڭ ئاھالە ئارىسىدىكى ئەڭ ئەكسىيەتچى ئىمتى-يازلىق تەبىقىنىڭ مەنپەئەتىنى دەپ خەلق ئىرادىسىنى ئوچۇقتىن-ئوچۇق ۋە قوپاللىق بىلەن دەپسەندە قىلغانلىغىنى؛ (3) ئۈچىنچى دۇما ئۆزىنىڭ سايلىنىش ئۇسۇلى ۋە تەركىۋى جەھەتتىن ئېيتقاندا، ئەكسىيەتچىل سىياسى ئۆزگىرىشنىڭ نەتىجىسى بولىدىغانلىغىنى؛ (4) ھوكۇمەت خەلق ئاممىسىنىڭ دۇما سايلىمىغا قاتنىششىدىن پايد-دىلىنىپ، خەلقنىڭ سايلامغا قاتناشقانلىغىنى سىياسى ئۆزگىرىشنى ئېتىراپ قىلغانلىق دەۋېلىشقا ئۇرۇنىدىغانلىغىنى نەزەردە تۇتۇپ، — پۈتۈن روسىيە ئوقۇتقۇچىلىرى ۋە خەلق مائارىپى ئەرباپلىرى بىر-لەشمىسىنىڭ 4-قۇرۇلتىيى قارار قىلىدۇ: (1) ئۈچىنچى دۇما ۋە ئۇنىڭ ئورگانلىرى بىلەن ھېچقانداق ئالاقە قىلىنمىسۇن؛ (2) تەش-كىلات نامى بىلەن ھەرقانداق بىۋاستە ياكى ۋاستىلىق سايلامغا قاتنىشىلمىسۇن؛ (3) ئۈچىنچى دولەت دۇماسى ۋە دۇما سايلىمى توغرىسىدا بۇ قاراردا ئىپادىلەنگەن كۆزقاراشلار تەشكىلات نامىدىن كەڭ تەشۋىق قىلىنسۇن."

كۈرەش ۋاستىسـىنىڭ ياكى شوئارنىڭ زورۇرلۇگى ۋە مۇۋاپىقـلىغى ئۇچىنـچى دۇمانىڭ ئۇچىغا چىققان ئەكسىيەتچىلىكـنىڭ تەبىى نەتى-جىسى ئىمىش. مۇنـداق ھوكۇمـنىڭ يارىـماس ھوكۇم ئىكەنـلىگى ھەر بىر سوتسىيال دىموكراتقا ناھايىـتى ئىنىـق كورۇنۇپ تۇرۇپتۇ، چۇنكى ئۇنىڭدا قانداق تارىخي شارائىتتا بايقۇت قىلىشقا بولىدىغان-لىغى قىلچىمۇ تەھلىل قىلىنمىغان. سوتسىيال دىـموكراتـلار ماركسى-زىمغا ئاساسەن، بايقۇت ۋاستىسىنى قوللىنىش-قوللانماسلىـقتا مەلۇم ئورگاننىڭ ئەكسىيەتچىلىـك دەرىجىسـىنى ئەمەس، بەلـكى خۇددى روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ تەجرىبىسى ھازىر كورسىتىپ بەرگىنىدەك، باي-قۇتنى ـــ مۇنداق ئالاھىدە ۋاسـتىنى قولـلىنىشـنى تەلەپ قىلىدىـغان ئالاھىدە كۈرەش شارائىتىنىڭ مەۋجۇت ياكى مەۋجۇت ئەمەسلىگىـنى ئاساس قىلىش كىرەك، دەپ ھىساپلايدۇ. كىمكى ئىلىمىز ئىنقىلاۋىنىڭ ئىككى يىلدىن بۇيانقى تەجرىبىسىنى ھىساپقا ئالماستىن، بۇ تەجرىبىنى ئىنچىكە تەتقىق قىلماسـتىن بايقۇت توغـرىسىدا سوز ئاچىدىكەن، ئۇ كىشىنى بەكمۇ ئۇنتۇغاق، ھىچ نەرسىنى ئۇگەنمىگەن دىيىشكە توغـرا كىلىـدۇ. شۇنىڭ ئۇچۇن بىز بايقۇت مەسـىلىسىنى تەتقىق قىلىشـنى مۇشۇ تەجرىبىنى تەھلىل قىلىشتىن باشلىشىمىز لازىم.

# 1

ئىنقىلاۋىمىزنىڭ بايقۇتـنى قوللـىنىش جەھەتتىـكى ئەڭ مۇھىم تەجرىبىـسى، شۇبھىـسىزكى، بۇلىگىـن دۇماسىغا[355] بايـقۇت قىلىش بولدى. ئۇنىڭ ئۇستىگە بۇ بايقـۇت ئەڭ تولۇق، ئەڭ بىـۋاستە مۇ-ۋەپپەقىيەتكىمۇ ئىرىشـتى. شۇنىڭ ئۇچۇن بىز ھەممىـدىن ئاۋال بۇ-لىگىن دۇماسى بايقۇت قىلىنغان تارىخي شارائىتنى تەتقىق قىلىشىمىز كىرەك.

بۇ مەسىلىنى تەتقىق قىلغانىدا ھەممىدىن ئاۋال ئىككى خىل ئەھۋالنى ئۇچىرىتىمىز. بىرىنچىدىن، بۇلىگىن دۇماسىغا بايقۇت قىلىش ئىنقىلاۋىمىزنى پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق يولىغا (گەرچە ۋاقتىنچە بولسىمۇ) ئۇتكۇزۇشكە قارشى تۇرۇشتىن ئىبارەت ئىدى. ئىككىنچىدىن، بۇ بايقۇت ئەڭ كەڭ، ئەڭ ئومۇمى يۈزلۈك، ئەڭ كۇچلۇك ۋە ئەڭ شىددەتلىك ئىنقىلاۋىي كوتىرىلىش شارائىتىدا ئېلىپ بېرىلغان ئىدى.

بىرىنچى خىل ئەھۋال ئۇستىدە توختىلىپ ئوتەيلى. ھەرقانداق بايقۇت مەلۇم ئورگان مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ئاساستا بولىدىغان كۇرەش ئەمەس، بەلكى شۇنداق ئورگانىنىڭ بارلىققا كېلىشىگە قارشى، ياكى كەڭرەك مەنىدە ئېيتقاندا، ئۇنداق ئورگانىنىڭ ئەمەلىي تۇس ئېلىشىغا قارشى كۇرەشتۇر. شۇڭا كىمكى، پلېخانوۋ ۋە باشقا بىرمۇنچە مېنشېۋىكلەرگە ئوخشاش، ماركسىزىمچىلار ۋاكالەت ئورگانى-لىرىدىن پايدىلىنىش شەرت دىگەنگە ئوخشاش ئومۇمى گەپلەر ئارقىلىق بايقۇتقا قارشى تۇرىدىكەن، شۇ ئۇزىنىڭ كۇلكىلىك قائىدى-ۋازلىغىنى ئاشكارىلايدۇ، خالاس. مەسىلىنى مۇنداق مۇھاكىمە قىلىش — شۇبھىسىز ھەقىقەتنى قايتا-قايتا تەكرارلاش يولى بىلەن مۇنازىرە قىلىنىۋاتقان مەسىلىنىڭ ماھىيىتىدىن چەتلەپ ئوتۇش بولىدۇ. ماركسىزىمچىلار ۋاكالەت ئورگانلىرىدىن پايدىلىنىشى كېرەك. لېكىن بۇنىڭدىن، ماركسىزىمچىلار مۇئەييەن شارائىتتا مەلۇم ئورگان مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ئاساستا بولىدىغان كۇرەشنىلا تەشەببۇس قىلالايدۇكى، بۇنداق ئورگاننى قۇرۇشقا قارشى كۇرەشنى تەشەببۇس قىلالمايدۇ، دىگەن يەكۇننى چىقىرىشقا بولامدۇ؟ ياق، مۇنداق يەكۇن چىقىرىشقا بولمايدۇ، چۇنكى، بۇ ئومۇمى ھوكۇم پەقەت بۇنداق ئورگانىنىڭ بارلىققا كېلىشىگە قارشى كۇرەش قىلىش مۇمكىن بولماي-دىغان ئەھۋالغىلا باپ كېلىدۇ. شۇڭا، بايقۇت مەسىلىسىدىكى

تالاش ـ تارتىشنىڭ ئاچقۇچى ــ بۇنداق ئورگاننىڭ بارلىققا كېلىشىگە قارشى كۈرەش ئېلىپ بېرىش ئىمكانىيىتىنىڭ بار ـ يوقلۇغىدا. پلېخانوۋ ۋە ئۇنىڭ شېرىكلىرى بايقۇتقا قارشى قويغان ئۆز دەلىللىرى بىلەن مەسىلىنىڭ قويۇلۇشىنى چۈشەنمەيدىغانلىغىنى ئاشكارىلاپ قويىدى.

ئۇنىڭدىن قالسا، ئەگەر ھەرقانداق بايقۇت مەلۇم ئورگان مەۋ-جۇت بولۇپ تۇرغان ئاساستا بولىدىغان كۈرەش بولماي، بەلكى شۇنداق ئورگاننى قۇرۇشقا قارشى كۈرەش بولىدىكەن، ئۇ ھالدا بۇلىگىن دۇماسىغا بايقۇت قىلىشمۇ، ئەينى زاماندا پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق تۈزۈمىدىكى پۈتۈن بىر يۈرۈش ئورگانلارنىڭ قۇرۇلۇشىغا قارشى كۈرەش بولىدۇ. 1905 ـ يىل ئومۇمى ئىش تاش-لاش (1 ـ ئاينىڭ 9 ـ كۈنىدىن[226] كېيىنكى ئىش تاشلاش دولقۇنى) ۋە ئارمىيە قوزغىلاڭلىرى („پوتيومكىن“) تۈسىدىكى بىۋاستە ئاممىۋى كۈرەش ئېلىپ بېرىش ئىمكانىيىتى مەۋجۇت ئىكەنلىگىنى ئىنىق كورسىتىپ بەردى. دېمەك، ئاممىنىڭ بىۋاستە ئىنقىلاۋىي كۈرىشى مەۋجۇت ئىدى. يەنە بىر تەرەپتىن، ھەركەتنى ئىنقىلاپ (ئەڭ بى-ۋاستە ۋە تار مەنىدىن ئېيتقاندا) يولىدىن پادىشالىق ئاساسىي قانۇن-لۇق يولىغا باشلىۋېتىشكە ئۇرۇنغان 6 ـ ئاۋغۇست قانۇنىمۇ مەۋجۇت ئىدى. ئاممىنىڭ بىۋاستە ئىنقىلاۋىي كۈرەش يولى بىلەن پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق يولى ئوتتۇرىسىدا كۈرەش بولۇشى ئوبيېكتىپ جەھەتتە مۇقەررەر ئىدى. دېمەك، ئىنقىلاپنىڭ نوۋەتتە راۋاجلىنىدى-غان يولىنى تاللىۋېلىشقا توغرا كەلدى، بۇ تاللاش ئەلۋەتتە، مەلۇم گۇرۇھنىڭ ئىرادىسىگە ئەمەس، بەلكى ئىنقىلاۋىي سىنىپلار بىلەن ئەكسىلئىنقىلاۋىي سىنىپلارنىڭ كۈچىگە باغلىق ئىدى. كۈچنى كۈرەش داۋامىدىلا ئۆلچىگىلى ۋە سىنىغىلى بولاتتى. بۇلىگىن دۇماسىغا بايقۇت قىلىش شوئارى ــ بىۋاستە ئىنقىلاۋىي كۈرەش يولىدا چىڭ تۇرۇپ، پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق يولىغا قارشى

تۇردىغان كۇرەش شوئارى ئىدى. ئاساسىي قانۇنلۇق پادىشالىق يولىدا كۇرەش بولۇشى ئەلۋەتتە مۇمكىن ئىدى، مۇمكىنلا ئەمەس، بەلكى مۇقەررەر ئىدى. پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق ئاساسىدىمۇ ئىنقىلاپنى داۋاملىق ئېلىپ بېرىشقا ۋە ئىنقىلاپنىڭ يېڭى كوتىرىلىشىنى تەييارلاشقا بولاتتى؛ پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق ئاساسىدا ئىنقىلاۋىي سوتسىـ يال دېموكىراتلار پارتىيىسىنىڭ كۇرەش ئېلىپ بېرىشىمۇ مۇمكىن ۋە مۇقەررەر ئىدى، ــ ئاكسېلرود بىلەن پلېخانوۋ 1905 ـ يىلى شۇنچە قىزىقىپ، لېكىن شۇنچە ئورۇنسىز ئىسپاتلاپ ئوتكەن بۇ ئەقەللى ھەقىقەت ھىلىمۇ ھەقىقەت بولۇپ قېلىۋېرىدۇ. لېكىن ئەينى زاماندا تارىخ تەرىپىدىن قويۇلغان مەسىلە بۇ مەسىلە ئەمەس ئىدى، ئاكـ سېلرود ياكى پلېخانوۋنىڭ قىلغان سوزلىرى پۇتۇنلەي "كاللا دىسە، پاقالچاق دەپتۇ" دىگەندەك گەپلەر ئىدى. باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، ئۇلار تارىخ تەرىپىدىن كۇرەش قىلىۋاتقان كۇچلەرنىڭ ھەل قىلىشى ئۇچۇن قويۇلغان مەسىلە ئورنىغا گېرمانىيە سوتسىيال دېموكىراتىك دەرسلىگىنىڭ يېڭى نەشرىدىن تېپىۋالغان مەسىلىنى قويغان ئىدى. شۇ چاغدا يېقىن كەلگۇسىدىكى **كۇرەش يولىنى تاللىۋېلىش ئۇچۇن** كۇرەش بولۇشى تارىخىي مۇقەررەرلىك ئىدى. كونا ھاكىـ مىيەت روسسىيىدىكى بىرىنچى ۋاكالەت ئورگىنىنى چاقىرىش ئارقىلىق مەلۇم مەزگىل (بەلكىم ناھايىتى قىسقا، بەلكىم ئۇزاغىراق ۋاقىت) ئىچىدە ئىنقىلاپنى پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق يولىغا باشلىۋېتەمدۇ ياكى خەلق بىۋاستە ھۇجۇم ئارقىلىق كونا ھاكىمىيەتنى يوقىتىپ ياكى ھىچ بولمىغاندا تەۋرىتىپ قويۇپ، ئۇنى ئىنقىلاپنى پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق يولىغا باشلىۋېتىش ئىمكانىيىتىدىن مەھرۇم قىلىش بىلەن ئامما ـ نىڭ بىۋاستە ئىنقىلاۋىي كۇرەش يولىنى (قىسقىراق ياكى ئۇزاقراق ۋاقىت ئىچىدە) كاپالەتلەندۇرەمدۇ؟ 1905 ـ يىلى كۇزدە تارىخ روسسىيىدىكى ئىنقىلاۋىي سىنىپلار ئالدىغا قويغان ۋە ئاكسېلرود بىلەن پلېخانوۋ شۇ

ۋاقىتتا بايقىمىغان مەسىلە ئەنە شۇ مەسىلە ئىدى، سوتسىيال دېموك-
راتلار پارتىيىسىنىڭ ئاكتىپ بايقۇتنى تەشۋىق قىلىشى بۇ مەسىلىنى
ئوتتۇرىغا قويۇشنىڭ بىر ئۇسۇلى ئىدى. ئۇ پرولېتارىيات پارتىيىسى-
نىڭ بۇ مەسىلىنى ئاچىلىق ئوتتۇرىغا قويۇش ئۇسۇلى ئىدى. ئۇ **كۆ-
رەش يولىنى تاللىۋېلىش ئۈچۈن** كۆرىشىش شوئارى ئىدى.

ئاكتىپ بايقۇتنىڭ تەشۋىقاتچىسى بولغان بولشېۋىكلەر تارىخ
ئوبېكتىپ ھالدا ئوتتۇرىغا قويغان مەسىلىنى توغرا چۈشەندى.
1905 - يىلدىكى ئوكتەبىر - دېكابىر كۆرىشى ئەمەلىيەتتە كۆرەش
يولىنى تاللاش كۆرىشى ئىدى. بۇ كۆرەشتە گاھ ئۇ تەرەپ، گاھ بۇ
تەرەپ غەلىبە قىلدى: باشتا ئىنقىلاۋىي خەلق ئۈستۈن كېلىپ، كونا
ھاكىمىيەتنى ئىنقىلاپنى دەرھال پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق ئىزغا
سېلىۋېتىش ئىمكانىيىتىدىن مەھرۇم قىلدى، ساقچىلارچە لىبېرالىزىم
تىپىدىكى ۋاكالەت ئورگانلىرىنى يوقىتىپ، ساپ ئىنقىلاۋىي تىپتىكى
**ۋاكالەت ئورگانلىرىنى** يەنى ئىشچىلار ۋەكىللىرى سوۋېتلىرىنى
ۋاھاكازالارنى بەرپا قىلدى. ئوكتەبىر - دېكابىر مەزگىلى ئامما ئەڭ
تولۇق ئەركىنلىكتىن بەھرىمەن بولغان ۋە ئۆزىگە ئۆزى خوجا بولۇش
روھىنى ئەڭ زور دەرىجىدە جارى قىلدۇرغان، ئىشچىلار ھەركىتى
تازا كەڭ كولەمدە، تازا تېز سۈرئەتتە راۋاجلانغان مەزگىل ئىدى.
شۇ چاغدا ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ شۇ قەدەر راۋاجلىنالىغانلىقىنىڭ
سەۋەبى شۇ ئىدىكى، خەلقنىڭ ھۇجۇمى پادىشالىق ئاساسىي قانۇن-
لۇق ئورگانلار، قانۇنلار ۋە چەكلىمىلەرنىڭ ۋەتۋەرىگىنى چىقىرىۋەت-
كەن ئىدى، كونا ھاكىمىيەت **ئاللىقاچان** ھالسىرىغان، ئەمما خەلقنىڭ
يېڭى ئىنقىلاۋىي ھاكىمىيىتى (ئىشچى - دېخان - ئەسكەرلەر ۋەكىللىرى
سوۋېتى ۋە باشقىلار) كونا ھاكىمىيەتنى تامامەن ئۆز قولىغا ئېلىش
ئۈچۈن **تېخى** يېتەرلىك كۈچكە **ئىگە بولمىغان** چاغدىكى "ھاكىمى-
يەتسىز مەزگىل" مەۋجۇت ئىدى. دېكابىر كۆرىشىنىڭ نەتىجىسى

بۇنىڭ ئەكسىچە بولدى: كونا ھاكىمىيەت خەلقنىڭ ھۇجۇمىنى قايتۇرۇپ، غەلىبە قىلدى. ئۇز سىپىنى ساقلاپ قالدى. لېكىن، ئۇز-ئۇزىدىن مەلۇمكى، شۇ ۋاقىتتا بۇ غەلىبىنى ھەل قىلغۇچ غەلىبە دەپ ھىساپلاشقا ئاساس يوق ئىدى. 1906 ـ يىلى يازدا بولۇپ ئوتكەن بىر قاتار تارقاق، جۇزئى ئارمىيە قوزغىلاڭلىرى ۋە ئىش تاشلاشلار 1905 ـ يىلدىكى دېكابىر قوزغىلىڭىنىڭ داۋامى بولدى. ۋىتتې دۇماسىغا[356] بايقوت قىلىش شوئارى بۇ قوزغىلاڭلارنى مەركەزلەشتۇرۇش ۋە بىرلەشتۇرۇش ئۇچۇن كۇرەش قىلىش شوئارى ئىدى.

دىمەك روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ بۇلگىن دۇماسىغا بايقۇت قىلىش تەجرىبىسىنى تەتقىق قىلىشتىن چىقىدىغان بىرىنچى يەكۇن شۇكى، تارىخ كۇنتەرتىپكە قويغان، تەرەققىيات يولىنىڭ نوۋەتتىكى شەكلى ئۇچۇن بولۇۋاتقان كۇرەش، روسىيىدىكى بىرىنچى نوۋەتلىك ۋەكىللەر يىغىنى كونا ھاكىمىيەت تەرىپىدىن چاقىرىلامدۇ ياكى يېڭى، ئىستىخىيلىك خەلق ھاكىمىيىتى تەرىپدىن چاقىرىلامدۇ، دىگەن مەسىلە ئۇستىدىكى كۇرەش، بىۋاستە ئىنقىلاپ يولىدا مېڭىش كېرەكمۇ ياكى (مەلۇم ۋاقىتقىچە) پادىشالىق ئاساسي قانۇنلۇق يولىدا مېڭىش كېرەكمۇ دىگەن مەسىلە ئۇستىدە بولۇۋاتقان كۇرەش بايقۇتنىڭ ئوبېكتىپ مەزمۇنى بولدى.

شۇڭا ھوججەتلەردە ۋە بۇ تېما مۇھاكىمە قىلىنغان چاغلاردا بايقۇت شوئارىنى قانداقسىگە ئاددى، چۇشىنىشلىك قىلىش ۋە "تۇز يولدا مېڭىش" مەسىلىسى، شۇنىڭدەك تەرەققىياتنىڭ تۇز يولى ياكى ئەگرى-توقاي يولى مەسىلىسى ھەمىشە يۇز بېرىپ تۇردى. كونا ھاكىمىيەتنى بىۋاستە ئاغدۇرۇش ياكى ھېچ بولمىغاندا ئاجىزلاتىش، خەلق يېڭى ھاكىمىيەت ئورگانلىرىنى بىۋاستە بەرپا قىلىش، بۇ، شۇبھىسىزكى، خەلق ئۇچۇن ئەڭ پايدىلىق بولغان **توغرا** يولدۇر، لېكىن بۇ ناھايىتى زور كۇچ تەلەپ قىلىدۇ. مۇتلەق ئۇستۇن-

لۇككە ئەگە بولغاندا، توغرىدىن-توغرا ھۇجۇم قىلىش ئارقىلىق غەلىبە قىلغىلى بولىدۇ. كۈچ يېتەرلىك بولمىغان چاغدا ئايلانما يوللاردا مېڭىش، پۇرسەت كۈتۈش، ئەگرى-توقاي يوللارنى بېسىش، چېكىنىش ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلار تەلەپ قىلىنىدۇ. پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق يولى ئىنقىلاپنى قىلچىمۇ چەتكە قاقمايدۇ، ئەلۋەتتە، بۇ يولمۇ ئىنقىلاپ ئامىللىرىنى ۋاستىلىق ھالدا تەييارلايدۇ ۋە راۋاجلاندۇرىدۇ، بىراق بۇ يول — ئۇزاقراق، ئەگرى-توقايراق يول.

بولشېۋىكلەر "تۈز يولدا ماڭدى" دېگەن ئەيىپلەشلەر ۋە بولشېۋىكلەر تارىخىي تەرەققىياتنىڭ ئەگرى-توقاي يوللىرىغا ئەھمىيەت بېرىشى كېرەك، دېگەن پەندى-نەسىھەتلەر مېنشېۋىكلەرنىڭ ھەممە ھوججەتلىرىگە بولۇپمۇ 1905-يىلدىكى (10 ئايدىن ئىلگىرىكى) ھوججەتلىرىگە باشتىن-ئاياق سىڭگەن. مېنشېۋىكلەرنىڭ ھوججەتلىرىدىكى بۇ خۇسۇسىيەتمۇ خۇددى ئات سۇلۇ يەيدۇ، ۋولگا دەرياسى كاسپىي دېڭىزغا قۇيۇلىدۇ دېگەنگە ئوخشاش، مۇنازىرە تەلەپ قىلمايدىغان پاكىتنى تەپسىلى چۈشەندۈرۈش يولى بىلەن مۇنازىرىدىكى مەسىلىنىڭ ماھىيىتىنى ئېلىشتۇرۇۋېتىدۇ. تارىخ ئومۇمەن ئەگرى-توقاي يول بويىچە تەرەققىي قىلىدۇ، ماركسىزىمچىلار تارىخنىڭ ئەڭ مۇرەككەپ ۋە ئەڭ ئاجايىپ-غارايىپ ئەگرى-توقاي يوللىرىنى مولچەرلەشكە ماھىر بولۇشى لازىم، بۇ مۇنازىرە تەلەپ قىلمايدۇ. لېكىن تارىخنىڭ ئۆزى كۆرەش قىلىۋاتقان كۈچلەرنىڭ ئالدىغا تۈز يولنى ياكى ئەگرى-توقاي يولنى تاللاش مەسىلىسىنى ھەل قىلىشنى قويغان چاغدا، بۇ شۈبھىسىز نەرسىنى قايتا-قايتا تەكرارلاۋېرىش ماركسىزىمچىلارنىڭ قانداق قىلىشى كېرەكلىكى مەسىلىسىنى ھەل قىلىش ئۈچۈن ھېچقانداق پايدىسى بولمايدۇ. بۇنداق ئەھۋال يۈز بەرگەن پەيتتە ياكى مەزگىلدە تارىخنىڭ ئادەتتىكى ئەگرى-توقايلىقى ئۈستىدە قۇرۇق گەپ سېتىش يولى بىلەن كوز بويامچىلىق

قىلىش دەل ئۇنىڭ غىلاپ بەندىسىگە[232] ئايلىنىپ قالغانلىقىنى ۋە ئات سۇلۇ يەيدۇ، دىگەن ھەقىقەتنىڭ رامكىسىغا كىرىپ كەتكەنلىكىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. ئىنقىلاۋىي دەۋرلەر توقۇنۇشلار داۋامىدا كۆرەش قىلىۋاتقان ئىجتىمائى كۈچلەر قىسقاراق ۋاقىت ئىچىدە بىر قارارغا كېلىشى شەرت بولغان شۇنداق تارىخىي دەۋرلەركى، بۇنداق دەۋرلەردە، دولەتنىڭ بىرقەدەر ئۇزاق ۋاقىت ئىچىدە تەرەققىياتىنىڭ توغرا يولىدا مېڭىش ياكى ئەگرى ـ توقاي يولىدا مېڭىش مەسىلىسىنى ھەل قىلىش لازىم. ئەگرى ـ توقاي يولنى نەزەرگە ئېلىش زورۇر، لېكىن بۇ ماركسىزىمچىلارنىڭ ئاممىنىڭ تارىخىي ھەل قىلغۇچ پەيتلىرىدە، ئاممىغا توغرا يولنىڭ پايدىسىنى چۈشەندۈرۈشكە ماھىر بولۇشى كېرەكلىگىنى، ئاممىنىڭ توغرا يولنى تاللىۋېلىش ئۈچۈن كۆرەش قىلىشىغا ياردەم بېرىشكە، بۇنداق كۆرەش شوئارلىرىنى ئوتتۇرىغا قويۇشقا ماھىر بولۇشى كېرەكلىگىنى، ۋاھاكازالارنى ھەرگىز ئىنكار قىلمايدۇ. دىمەك، توغرا يولنى ئىنكار قىلىپ، ئەگرى ـ توقاي يولنى بەلگىلەپ بەرگەن ھەل قىلغۇچ تارىخىي جەڭلەر **ئاياقلاشقاندىن كېيىن،** پەقەت ئوتۇپ كەتكەن چاكىنىلار ۋە ئەخمقانە تالىپلارلا توغرا يول ئۈچۈن ئاخىرغىچە كۆرەش قىلغان كىشىلەرنى مەسخىرە قىلىشى مۇمكىن. بۇ تىرىپىچكېلارغا ئوخشاش نېمىس رەسمىي ساقچى تارىخشۇناسلىرىنىڭ ماركسنىڭ 1848 ـ يىلىدىكى ئىنقىلاۋىي شوئارلىرى ۋە ئىنقىلاۋىي تۈز يولىنى مەسخىرە قىلغىنىغا ئوخشاپ كېتەتتى.

ماركسىزىمنىڭ تارىخنىڭ ئەگرى ـ توقاي يولىغا تۇتقان پوزىتسىيىسى ئۇنىڭ مۇرەسسەگە تۇتقان پوزىتسىيىسى بىلەن ماھىيەت جەھەتتە ئوخشاش. تارىخنىڭ ھەرقانداق ئەگرى ـ توقاي بۇرۇلۇشى مۇرەسسەدىن، يېڭى شەيئىنى پۈتۈنلەي ئىنكار قىلىۋېتىشكە قۇدرىتى يەتمىگەن كونا شەيئى بىلەن كونا شەيئىنى پۈتۈنلەي ئاغدۇرۇپ

تاشلاشقا قۇدرىتى يەتمىگەن يېڭى شەيئى ئۇتتۇرىسىدىكى مۇرەسسە-
دىن ئىبارەت. ماركسىزىم مۇرەسسەنى ھەرگىز ئىنكار قىلمايدۇ.
ماركسىزىم مۇرەسسەدىن پايدىلىنىش زورۇر دەپ ھىساپلايدۇ، لېكىن
بۇ ھال ماركسىزىمنىڭ جانلىق ۋە ھەركەتتىكى تارىخىي كۈچ سۈپە-
تىدە مۇرەسسەگە قارشى پۈتۈن كۈچ بىلەن كۈرەش قىلىشنى ھەر-
گىز چەتكە قاقمايدۇ. كىمدە-كىم، قارىمۇ-قارشىدەك بولۇپ كورۇنى-
دىغان بۇ ھالنى ئىگەللەشنى بىلمىسە، ئۇ ماركسىزىمدىن قىلچە
خەۋىرى يوق كىشى بولۇپ ھىساپلىنىدۇ.

ئېنگېلس بىر قېتىم كوممۇنىدىكى بلانكىچى مۇساپىرلار خىتاپنا-
مىسى توغرىسىدىكى (1874-يىل) ماقالىسىدا ماركسىزىمنىڭ مۇرەس-
سەگە تۇتىدىغان پوزىتسىيىسىنى ئىنتايىن ئىخچام ۋە چۈشىنىشلىك
قىلىپ ئىپادىلەپ بەرگەن ئىدى①. كوممۇنىدىكى بلانكىچى مۇسا-
پىرلار ئۆز خىتاپنامىسىدە ئۆزلىرىنىڭ ھېچقانداق مۇرەسسەگە يول
قويمايدىغانلىقىنى يازغان ئىدى. ئېنگېلس بۇ خىتاپنامىنى مەسخىرە
قىلىپ، گەپ ۋەزىيەتنىڭ تەقەززاسى بىلەن بولىدىغان مۇرەسسە
(ياكى ۋەزىيەتنىڭ مەجبۇرلىشى بىلەن بولىدىغان مۇرەسسە: مەن
ئەسلى تېكىستىنى كورۇش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولالمىغانلىقىمدىن
خاتىرەمدە قالغىنى بويىچىلا نەقىل كەلتۈردۈم، شۇڭا كىتاپخانلاردىن
ئەپۇ سورايمەن)دىن زادى پايدىلانماسلىقتا ئەمەس، گەپ پۈرولېتا-
رىياتىنىڭ ھەقىقى ئىنقىلاۋىي مەقسىدىنى ئېنىق بىلىشتە ھەمدە بۇ
مەقسەتكە تۈرلۈك ئەھۋاللار، ئەگرى-توقاي يوللار ۋە مۇرەسسە

① بۇ ماقالا «خەلق دولىتى» گېزىتىنىڭ خەلقارا مەسىلىلەرگە دائىر
ماقالىلار توپلىمى» («Internationales aus dem «Volksstaat»)
دىگەن نېمىسچە توپلامغا كىرگۈزۈلگەن. رۇسچە تەرجىمىسى: «خەلق
دولىتى» گېزىتىنىڭ ماقالىلار توپلىمى» "بىلىم" نەشرىياتى نەشرى.

يولى ئارقىلىق يېتىشكە ماھىر بولۇشتا[357]، دېگەن ئىدى.

ئامما ئالدىغا قويۇلغان بۇ بايقۇت شوئارىنىڭ ئاددى، بىۋاستە ۋە ئېنىق بولغان-بولمىغانلىقىغا پەقەت مۇشۇ نۇقتىنەزەردىنلا باھا بېرىش مۇمكىن. بۇ شوئارنىڭ يۇقۇرىدا بايان قىلىنغان ھەممە خۇسۇسىيەتلىرى ئۇزىنىڭ ياخشى بولغانلىقى ئۇچۇن ياخشى ئەمەس، بەلكى بۇ شوئار تەدبىق قىلىنىدىغان ئوبېكتىپ ۋەزىيەتتە تەرەققىياتنىڭ توغرا يولى ياكى ئەگرى-توقاي يولىنى تاللاش ئۇچۇن كۇرەش قىلىش شەرت-شارائىتىنىڭ مەۋجۇت بولغانلىقىدىن ياخشى بولغان. بۇلىگىن دۇماسى دەۋرىدە، بۇ شوئارنىڭ ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ توغرا ۋە بىردىن-بىر ئىنقىلاۋىي شوئارى بولغانلىقىنىڭ سەۋەبى ئۇنىڭ ئەڭ ئاددى، ئەڭ بىۋاستە ۋە ئەڭ ئېنىق شوئار بولغانلىقى ئەمەس، بەلكى شۇ ۋاقىتتىكى تارىخىي شارائىتنىڭ ئىشچىلار پارتىيىسى ئالدىغا ئاساسىي قانۇنلۇق پادىشالىقتىن ئىبارەت ئەگرى-توقاي يولىغا قارشى ئاددى ۋە بىۋاستە ئىنقىلاپ يولى ئۇچۇن كۇرەشكە قاتنىشىش ۋەزىپىسىنى قويغانلىقى ئىدى.

خوش، زادى قايسى ئۇلچەمگە ئاساسەن، شۇ چاغدا مۇشۇ ئالاھىدە تارىخىي شەرت-شارائىتلار مەۋجۇت ئىدى، دەيمىز؟ قانداق مۇھىم ئالامەتلەرگە ئاساسەن ئوبېكتىپ ۋەزىيەتتە ئاددى، بىۋاستە، ئېنىق شوئارنى قۇرۇق شوئارغا ئەمەس، ئەمەلىي كۇرەشكە مۇۋاپىق كېلىدىغان بىردىن-بىر شوئارغا ئايلاندۇرالايدىغان بىر ئالاھىدىلىك بار ئىدى، دەيمىز؟ ئەمدى بىز مۇشۇ مەسىلىگە ئۆتىمىز.

## 2

ئاياقلاشقان (ھېچ بولمىغاندا بىۋاستە كۇرەش شەكلى ئاياقلاش-

قان) كۇرەش بىر قۇر ئەسلەپ كورۇلسىلا، شۇ چاغدىكى بىر بىرىگە ئوخشىمايدىغان ۋە بىر بىرىگە زىت ھەر خىل بەلگە ـ ئالامەتلەرگە ئاساسەن ئومۇمى يەكۇن چىقىرىش ناھايىتى ئاسان. كۇرەش نەتىجىسى ھەممە مەسىلىنى بىر يولىلا ھەل قىلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىلـلە ھەر ـ قانداق شەك ـ گۇمانىنىمۇ ئاسانلا يوقىتىدۇ، لېكىن ھازىر بىز كۇرەشنىڭ **ئالدىدىكى** ۋەزىيەتنى تەھلىل قىلىشقا ياردىمى بولىدىغان ئالامەتلەرنى ئايدىڭلاشتۇرۇۋېلىشىمىز لازىم، چۇنكى بىز تارىخي تەجرىبە ـ ساۋاقلارنى ئۇچىنچى دۇما مەسىلىسىگە تەدبىق قىلماقچىمىز. بىز 1905 ـ يىلدىكى بايقۇتنىڭ مۇۋەپپەقىيەت قازىنىشىغا ئىمكانىيەت بەرگەن شەرت ـ شارائىت ئەڭ كەڭ كولەملىك، ئەڭ ئومۇمى يۇزلۇك، ئەڭ كۇچلۇك ۋە ئەڭ شىددەتلىك ئىنقىلاۋىي دولقۇن ئىكەنلىكىنى يۇقۇرىدا كورسىتىپ ئوتتۇق. ئەمدى ھەممىدىن ئاۋال ئالاھىدە كۇچلۇك كۇرەش دولقۇنى بىلەن بايقۇت ئوتتۇرىسىدا قانداق مۇناسىۋەت بارلىغىنى تەتقىق قىلىشىمىز كېرەك؛ ئاندىن كېيىن، ئالاھىدە كۇچلۇك دولقۇنىنىڭ قانداق خۇسۇسىيەتلەر ۋە روشەن ئالامەتلەرگە ئىگە ئىكەنلىگىنى تەتقىق قىلىشىمىز كېرەك.

بايقۇت، يۇقۇرىدا كورسىتىپ ئوتكىنىمىزدەك، مۇئەييەن ئورگان مەۋجۇت تۇرغان ئاساستا ئېلىپ بېرىلىدىغان كۇرەش ئەمەس، بەلكى بۇنداق ئورگاننىڭ قۇرۇلۇشىغا قارشى ئېلىپ بېرىلىدىغان كۇرەش. ھەرقانداق مۇئەييەن ئورگان پەقەت مەۋجۇت ھاكىمىيەت يەنى كونا ھاكىمىيەتتىن بارلىققا كېلىشى مۇمكىن. دىمەك بايقۇت ــ كونا ھاكىمىيەتنى بىۋاستە ئاغدۇرۇشقا قارىتىلغان ياكى ھېچ بولمىغاندا، كونا ھاكىمىيەتنى ئاغدۇرۇۋېتىش يولىدا ھۇجۇم قىلىش ئۇچۇن يېتەرلىك كۇچ بولمىغان چاغدا، كونا ھاكىمىيەتنى بۇنداق ئورگاننى قۇرالماي ـ دىغان، ئۇنى ۋۇجۇتقا چىقىرالمايدىغان دەرىجىدە ئاجىزلىتىشقا

قارىتىلغان كۈرەش ۋاستىسى①. شۇڭا، بايقۇتنى مۇۋەپپەقىيەتكە ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈن، كونا ھاكىمىيەتكە قارشى بىۋاستە كۈرەش قىلىش، كونا ھاكىمىيەتكە قارشى قوزغىلاڭ كۆتىرىش ۋە كۆپ ھاللاردا ئاممىنى ئۇنىڭ بۇيرۇقلىرىغا قارشىلىق كۆرسىتىشكە قوزغاش لازىم (ئاممىنىڭ قارشىلىق كۆرسىتىشى قوزغىلاڭنى تەييارلايدىغان شەرت-لەردىن بىرى). بايقۇت قىلىش ــ كونا ھاكىمىيەتنى ئېتىراپ قىلىشنى رەت قىلىش دېمەكتۇر، ئەلۋەتتە، ئېغىزدا ئەمەس، بەلكى ئەمەلدە رەت قىلىش يەنى تەشكىلاتلارنىڭ مۇراجەتلىرى ياكى شوئارلىرىدىلا ئەمەس، بەلكى خەلق ئاممىسىنىڭ مەلۇم ھەركەتلىرىدە، مەسىلەن، كونا ھاكىمىيەتنىڭ قانۇنلىرىنى ئۈزلۈكسىز بۇزۇپ تۇرىدىغان، قانۇن-سىز لېكىن ئەمەلىيەتتە مەۋجۇت يېڭى ئورگانلارنى ئۈزلۈكسىز بەرپا قىلىپ تۇرىدىغان ھەركەتلەردە ئىپادىلىنىدىغان رەت قىلىشتۇر، شۇڭا بايقۇتنىڭ كەڭ ئىنقىلاۋىي كۆتىرىلىش بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى ناھايىتى ئېنىق: بايقۇت قىلىش ــ مەلۇم ئورگاننىڭ تەشكىلىي شەكلىنى ئاغدۇرۇش بىلەنلا قالماي، بەلكى ئۇنى مەۋجۇت بولۇپ تۇرالمايدىغان ھالغا چۈشۈرىدىغان ئەڭ قەتئىي كۈرەش ۋاستىسى.

① بۇ ماقالىدا گەپ ئاكتىپ بايقۇت ئۈستىدە يەنى كونا ھاكىمىيەتنىڭ تۈزلۈك ئىشلىرىغا قاتنىشىشتىن مۇنداقلا باش تارتىپ قويۇش ئۈس-تىدىلا ئەمەس، بەلكى كونا ھاكىمىيەتكە قارشى ھۇجۇم قىلىش ئۈستىدە كېتىپ بارىدۇ. بۇلىگىن دۇماسىغا بايقۇت قىلىش مەزگىلى-دىكى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ھوججەتلىرىنى ئوقۇپ كۆرمىگەن كىتاپخانلارغا شۇنى ئەسكەرتىپ ئۆتۈش لازىمكى، شۇ چاغدا سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئاكتىپ بايقۇت ھەققىدە ئاشكارا سۆزلەپ، پاسسىپ بايقۇتقا قەتئىي قارشى تۇرغان، ھەتتا قەتئىي تۈردە ئاكتىپ بايقۇتنى قوراللىق قوزغىلاڭ بىلەن باغلىغان ئىدى.

بايقۇت قىلىش، كونا ھاكىمىيەتكە قارشى بىۋاستە ئۇرۇش ئېلان قىلىش، كونا ھاكىمىيەتكە بىۋاستە ھۇجۇم قىلىش دېمەكتۇر. كەڭ كولەملىك ئىنقىلاۋىي كوتىرىلىش بولمىسا، كونا قانۇنىي دائىرىدىن ئومۇمى يۈزلۈك چىقىپ كەتكەن ئاممىۋى توپىلاڭ بولمىسا، بايقۇتنىڭ مۇۋەپپەقىيەت قازىنىشى ئەسلا مۇمكىن ئەمەس.

1905 ـ يىلنىڭ كۈز پەسلىدىكى ئىنقىلاۋىي كوتىرىلىشنىڭ خۇسۇسىيىتى ۋە بەلگىلىرى ئۈستىدە توختالغىنىمىزدا ئاممىۋى، ئۈزلۈكسىز ئىنقىلاۋىي **ھۇجۇملار** يۈز بەرگەنلىگىنى، دۈشمەنگە ئۈزلۈكسىز ھۇجۇم قىلىنغانلىغى ۋە دۈشمەن تامغا قىستىلىپ قالغانلىغىنى كورۇۋېلىش قىيىن ئەمەس. باستۇرۇشلار ھەركەتنى پەسەيتەلمىدى، ئەكسىچە كېڭەيتىۋەتتى. 1 ـ ئاينىڭ 9 ـ كۈنىدىن كېيىن كەڭ كولەمدە ئىش تاشلاش دولقۇنى كوتىرىلدى، لودزىدا كوچا ئىستىھكامى جېڭى پارتلىدى، "پوتيومكىن" ناملىق پاراخوتتا قوزغىلاڭ كوتىرىلدى. كونا ھاكىمىيەت مەتبۇئات، ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى، مائارىپ ساھەلىرى ئۈچۈن بەلگىلەپ قويغان قانۇنىي دائىرە ئارقا ـ ئارقىدىن بۇزۇپ تاشلاندى، بۇ دائىرىنى "ئىنقىلاپچىلار"لا ئەمەس، بەلكى ئاددى ئادەملەرمۇ بۇزدى، چۈنكى كونا ھاكىمىيەت ھەقىقەتەن ئاجىزلىشىپ ھالسىرىغان ئىدى، جانسىز قولدا ھەقىقەتەن تىزگىن تۇتالماس بولۇپ قالغان ئىدى. ئىنقىلاۋىي كوتىرىلىشنىڭ قۇدرىتىنى ئالاھىدە روشەن ۋە توغرا كورسىتىپ تۇرغان (ئىنقىلاۋىي تەشكىلات نۇقتىسىدىن قارىغاندا) بەلگە شۇ ئىدىكى، ئىنقىلاپچىلارنىڭ شوئارلىرى جاۋاپسىز قالدى ئەمەس، بەلكى تۇرمۇشتىن ئۈتۈنلەي **كېيىن قالغان ئىدى**. 1 ـ ئاينىڭ 9 ـ كۈنىدىكى ۋەقەمۇ، ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئاممىۋى ئىش تاشلاشلارمۇ ۋە "پوتيومكىن" قوزغىلىشمۇ ئىنقىلاپچىلارنىڭ بىۋاستە چاقىرىقلىرىدىن ئېشىپ كەتتى. **1905 ـ يىلدا**، ئاما ئىنقىلاپچىلارنىڭ مۇنداق **چاقىرىقلىرىغا** نىسبەتەن پاسسىپلىق قىلىش،

سۇكۇت قىلىش ۋە كۈرەشكە قاتنىششىنى رەت قىلىش ئىپادىسىدە
**بولمىدى.** بۇنداق شارائىتتا، بايقۇت تېگىپ كەتسىلا قوزغىلىدىغان
كەيپىياتنىڭ تەبىي **قوشۇمچىسى** بولغان ئىدى. شۇ چاغدا بۇ شۇ-
ئارلار قىلىچە "قالايمىقان ئويلاپ چىقىرىلغان" ئەمەس ئىدى، بۇ شوئار
پەقەت باتۇرلۇق بىلەن ئىلگىرىلەۋاتقان، توغرىدىن-توغرا ھۇجۇم
قىلىپ كېتىۋاتقان ئىنقىلاۋىي كوتىرىلىشنى توغرا ۋە ئەينەن
ئىپادىلەپ بەردى، ئەكسىچە ئۇزلىرىنى ئىنقىلاۋىي كوتىرىلىشتىن
چەتكە ئېلىپ، چار پادىشانىڭ ئۇز يارلىغىدا ياكى 8-ئاينىڭ 6-
كۈنىدىكى قانۇندا بەرگەن قۇرۇق ۋەدىسىگە مەپتۇن بولۇپ كەتكەن،
ئاساسىي قانۇنلۇق پادىشالىق تۇزۇمنى يولغا قويىمىز دىگەن **ۋەدىگە**
ئىشىنىپ كەتكەن مېنشېۋىكلىرىمىز "قالايمىقان ئويلاپ چىقارغۇچى-
لار"دىن بولۇپ چىقتى. مېنشېۋىكلەر (ۋە پارۋۇس[358]) شۇ چاغدا
ئۇز تاكتىكىسىنى ئۇزگەندە، ئەڭ كەڭ كولەملىك، ئەڭ كۈچلۈك ۋە
ئەڭ شىددەتلىك ئىنقىلاۋىي كوتىرىلىشتىن ئىبارەت پاكىتقا ئەمەس،
بەلكى چار پادىشانىڭ ئاساسىي قانۇنلۇق پادىشالىق تۇزۇمنى يولغا
قويۇش توغرىسىدىكى ۋەدىسىگە ئاساسلاندى! شۇڭا بۇنداق تاكتىكى-
نىڭ ھەم كۈلكىلىك، ھەم ئاۋارە ئاغمىچىلىق بولۇپ چىققانلىغى
ئەجەپلىنەرلىك ئەمەس. شۇنداقلا مېنشېۋىكلەرنىڭ بايقۇت ھەققىدە
توختالغانلىكى ۋاقىتلىرىدا، بۇلگىن دۇماسىغا بايقۇت قىلىشتىن
ئىبارەت بۇ ئىنقىلاپتىكى بايقۇت قىلىشنىڭ ئەڭ مول تەجرىبىلىرىنى
تەھلىل قىلىشتىن ھەدەپ قاچقانلىغىمۇ ئەجەپلىنەرلىك ئەمەس. بىراق،
مېنشېۋىكلەرنىڭ ئىنقىلاۋىي تاكتىكا جەھەتتىكى ئەڭ چوڭ دىيەرلىك
بۇ خاتالىغىنى ئېتىراپ قىلىپ قويۇشلا كۇپايە قىلمايدۇ. شۇنىمۇ ئېنىق
چۈشىنىۋېلىش كېرەككى، بۇ خاتالىقنىڭ يىلتىزى ئىنقىلاۋىي كوتىرى-
لىشنى رىياللىققا ئايلاندۇرغان ھەم پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق
تۇزۇمنى يولغا قويۇشنى ساقچىلارنىڭ قۇرۇق ۋەدىسىگە ئايلاندۇرۇپ

قويغان **ئوبيېكتىپ** ئەھۋالىنى چۈشەنمىگەنلىكتە. مېنشېۋىكلەرنىڭ خاتالىشىشىغا ئۇلارنىڭ مەسىلىگە سۇبيېكتىپ جەھەتتە ئىنقىلاۋىي روھ بىلەن مۇئامىلە قىلمىغانلىقى ئەمەس، بەلكى بۇ ئىقتىدارسىز ئىنقىلاپچىلارنىڭ ئىدىيىسى ئوبيېكتىپ ئىنقىلاۋىي ۋەزىيەتتىن كېيىن قالغانلىقى سەۋەپ بولدى. مېنشېۋىكلەرنىڭ خاتالىشىشىدىكى بۇ سەۋەپلەرنى بىر بىرىگە ئايرىلاشتۇرۇۋېتىش ناھايىتى ئاسان، لېكىن ماركسىزىمچىلارنىڭ بۇ سەۋەپلەرنى بىر بىرىگە ئايرىلاشتۇرۇۋېتىشكە يول قويغىلى بولمايدۇ.

## 3

بايقۇتنىڭ روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ مەلۇم بىر دەۋردىكى ئالاھىدە تارىخىي شارائىتى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى يەنە باشقا تەرەپتىنمۇ تەتقىق قىلىش كېرەك. سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ 1905-يىلىنىڭ كۈز پەسلى بىلەن 1906-يىلىنىڭ باھار پەسلىدىكى بايقۇت ھەركىتىنىڭ سىياسى مەزمۇنى قانداق ئىدى؟ بۇ ھەركەتنىڭ مەزمۇنى بايقۇت دىگەن سوزنى تەكرارلاش ياكى سايلامغا قاتناشماسلىققا چاقىرىش ئەمەس ئىدى، ئەلۋەتتە. مۇستەبىتلىك ھاكىمىيەت تۈزۈمى ئوتتۇرىغا قويغان ئايلانما ۋە ئەگرى-توقاي يوللارغا قارىماي بىۋاستە ھۇجۇم قىلىشقا چاقىرىشمۇ بايقۇت ھەركىتىنىڭ پۈتۈن مەزمۇنى ئەمەس ئىدى. بۇنىڭدىن باشقا **ئاساسىي قانۇن خام خىياللىرىغا قارشى كۈرەش قىلىشنى** ھەتتا يۇقۇرقى مەسىلە بىلەن بىر قاتاردا قويغىلىمۇ بولمايتتى، بەلكى ئۇنى بايقۇتنىڭ بارلىق تەرغىبات خىزمىتىنىڭ مەركىزى قىلىش كېرەك ئىدى. شۇنداق دىيىشكىمۇ بولىدۇكى، بۇ كۈرەش بايقۇتنىڭ مېغىزى ئىدى. بايقۇتچىلارنىڭ نۇتۇقلىرىنى ۋە ئۇلارنىڭ بارلىق تەرغىباتلىرىنى ئەسلەپ،

بايقۇتچىلارنىڭ ئەڭ مۇھىم قارارلىرىغا نەزەر سالسىڭىزلا مۇنداق قاراشنىڭ توغرىلىقىغا تولۇق ئىشىنىسىز.

مېنشېۋىكلەر بايقۇتنىڭ بۇ تەرىپىنى ئەزەلدىن چۈشەنمەيتتى. ئۇلار باشتىن-ئاخىر، ئاساسىي قانۇنچىلىق ئەمدىلا بارلىققا كېلىۋاتقان مەزگىلدە ئاساسىي قانۇنچىلىق خام خىياللىرىغا قارشى كۈرەش قىلىش — بولمىغۇر، بىمەنە ھەركەت، "ھۆكۈمەتسىزلىك" دەپ قاراپ كەلدى. بۇنداق مېنشېۋىكچە قاراشلار ستوكھولم قۇرۇلتىيىدا 291
سۆزلەنگەن نۇتۇقلاردا، — ئېسىمدە قېلىشىچە — بولۇپمۇ پلېخانوۋنىڭ نۇتۇقلىرىدا ناھايىتى ئېنىق ئىپادىلەندى، مېنشېۋىكلەرنىڭ ھۆججەتلىرىگە كەلسەك، تېخىمۇ شۇنداق.

مۇنداق قارىماققا، مېنشېۋىكلەرنىڭ بۇ مەسىلىدىكى مەيدانى خۇددى ئات سۇلۇ يەيدۇ دەپ خوشنىلىرىغا تەكەببۇرلۇق بىلەن تەنبىھ بېرىدىغان كىشىنىڭ مەيدانىغا ئوخشاش، ھەقىقەتەنمۇ قىل سىغمايدىغان مەيدان بولۇپ كۆرۈنۈشى مۇمكىن. ئاساسىي قانۇنچىلىق ئەمدىلا بارلىققا كېلىۋاتقان مەزگىلدە ئاساسىي قانۇنلۇق خام خىياللارغا قارشى كۈرەشنى ئېلان قىلىشىپ يۈرىدۇ تېخى! بۇ ھۆكۈمەتسىزلىك ئەمەسمۇ؟ بۇ ئاغزىغا كەلگەنچە جۆيلۈش ئەمەسمۇ؟

ئۇلار بۇ مۇھاكىمىلىرىنى قىلىشقاندا بەزى ئاددىي چۈشىنىشلىك داۋالارنى ئۈستىلىق بىلەن كوتىرىپ چىقىپ، مەسىلىنى چاكىنىلاشتۇردى، ئۇلار روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ ئالاھىدە مەزگىلى ئۈستىدە بىر ئېغىزمۇ زۇۋان سۈرمىدى، **بۇلگىن دۇماسىغا قىلىنغان بايقۇتنى ئۇنتۇدى**، ئىنقىلاۋىمىز بېسىپ ئۆتكەن يوللارنىڭ كونكرېت باسقۇچلىرىنى تەتقىق قىلماي، ئېلىمىزنىڭ ئۆتمۈشتىكى ۋە كەلگۈسىدىكى پۈتكۈل ئىنقىلاۋىنى ئومۇمەن ئاساسىي قانۇنچىلىقنى ۋۇجۇتقا كەلتۈرىدىغان ئىنقىلاپ دەپ قارىدى. مانا بۇ — پلېخانوۋغا ئوخشاش دىيالېكتىك ماتېرىيالىزم ئۇسۇلى ئۈستىدە ھە دەپ گەپ سېتىپ

تۇرۇپ، بۇ ئۇسۇلغا خىلاپلىق قىلىۋاتقانلىقىنى كورسىتىدىغان ئۇلگە.

دۇرۇس، ئېلىمىزنىڭ بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىمۇ، ئومۇمەن، ھەرقانداق بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىغا ئوخشاش، تېگى-تەكتىدىن ئالغاندا، ئاساسىي قانۇنلۇق تۇزۇم ئورنىتىش جەريانىدىن ئىبارەت، خالاس. بۇ — پاكىت. بۇ دېموكراتىيىچى بۇرژۇئازىيىنىڭ مەلۇم پۇروگىرامما، نەزىرىيە، تاكتىكا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر ئۇستىدىكى ساختا سوتسىيالىستىك مۇقامىلىرىنى پاش قىلىشتا بەك ئەسقاتىدىغان پاكىت. بىراق، بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى دەۋرىدە ئىشچىلار پارتىيىسى مەملىكەتنى **قانداق** ئاساسىي قانۇنچىلىققا ئېلىپ بېرىشى كېرەك، ئىنقىلاپنىڭ مەلۇم مەزگىلىدە ئىشچىلار پارتىيىسى مۇئەييەن (يەنى جۇمھۇرىيەت تۇزۇمىدىكى) ئاساسىي قانۇنچىلىق ئۇچۇن **زادى قانداق** كۇرەش قىلىشى كېرەك، دىگەن مەسىلىلەر دۇچكەلگەندە، سىز بۇ پاكىتتىن پايدىلىق نەرسە چىقىرىۋالالامسىز؟ ياق. خۇددى ئات سۇلۇ يەيدۇ، دىگەن گەپ لايىق ئات تاللىۋېلىشىڭىزغا ۋە ئات مىنىشنى ئۇگىنىۋېلىشىڭىزغا ياردەم بېرەلمىگىنىدەك ئاكسېلرود بىلەن پلېخانوۋ ياقتۇرغان پاكىتمۇ سىزنىڭ بۇ مەسىلىلەرنى ھەل قىلىشىڭىزغا ياردەم بېرەلمەيدۇ.

بولشېۋىكلەر 1905-يىلىدا ۋە 1906-يىلىنىڭ باشلىرىدا، ئاساسىي قانۇن خام خىيالىلىرىغا قارشى كۇرەش قىلىش نوۋەتتىكى شوئار بولۇپ قېلىشى كېرەك، دىگەن ئىدى، چۈنكى دەل شۇ مەزگىلدە ئوبېكتىپ ۋەزىيەت كۇرەش قىلىۋاتقان ئىجتىمائىي كۇچلەر ئالدىغا ھەل قىلىش ئۇچۇن مۇنداق بىر مەسىلىنى: يېقىنقى مەزگىلدە بىۋاستە ئىنقىلاۋىي كۇرەش ئېلىپ بېرىش ۋە ئىنقىلاپ تولۇق دېموكراتىيىلەشتۇرۇلگەن ئاساستا بىۋاستە ۋاكالەت ئورگىنىنى قۇرۇشتىن ئىبارەت توغرا يول غەلىبە قىلامدۇ ياكى پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق تۇزۇم ۋە "دۇما" تىپىدىكى ساقچىلارچە "ئاساسىي قانۇن" (قوش

پەش ئىچىدە!) ئورگىنىدىن ئىبارەت ئايلاندا، ئەگرى ـ توقاي يول غەلىبە قىلامدۇ، دىگەن مەسىلىنى قويغان ئىدى.

بۇ مەسىلىنى ھەقىقەتەن ئوبيېكتىپ ۋەزىيەت ئوتتۇرىغا قويغانمۇ ياكى ئۇنى بولشېۋىكلەر كەلسە ـ كەلمەس نەزىرىيىلەر ئاساسىدا "قالايمىقان ئويلاپ چىقارغان"مۇ؟ ھازىر روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ تارىخى بۇ مەسىلىگە جاۋاپ بەردى.

1905 ـ يىلدىكى ئوكتەبىر كۈرىشىمۇ ئىنقىلاپنى پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق ئىزغا چۈشۈرۈشكە قارشى كۈرەش ئىدى. ئوكتەبىر ـ دېكابىر مەزگىلىمۇ ھەقىقى دېموكراتىك، كەڭ، دادىل ئەركىن پرولېتارىياتچە ئاساسىي قانۇنچىلىقنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش مەزگىلى ئىدى. بۇنداق ئاساسىي قانۇنچىلىق خەلقنىڭ ئىرادىسىنى ھەقىقى ئىپادىلەپ بەرگەن ئىدى، ئۇ دۇباسوۋ[282] ۋە ستولىپىن[86] ئاساسىي قانۇنىدىن ئىبارەت ساختا ئاساسىي قانۇنچىلىققا تامامەن ئوخشىمايتتى. ھەقىقى دېموكراتىك ئاساسىي قانۇنچىلىق (يەنى كونا ھاكىمىيەت ۋە ئۇنىڭ بىلەن باغلىنىشلىق بولغان بارلىق رەزىل نەرسىلەر تامامەن تازىلانغان ئاساستا مەۋجۇت بولىدىغان ئاساسىي قانۇنچىلىق) ئۈچۈن ئىنقىلاۋى كۈرەش ئېلىپ بېرىشتا، ساقچىلارچە پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق تۈزۈم بىلەن خەلقنى ئازدۇرۇشقا ئەڭ قەتئى قارشى تۇرۇش كېرەك ئىدى. ئەمما سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى بايقۇتقا قارشى تۇرغۇچىلار بولسا، بۇ ئاددى قائىدىنى زادىلا چۈشىنەلمىدى.

ئەمدى روسىيە ئىنقىلاۋى تەرەققىياتىنىڭ ئىككى دەۋرى بىزنىڭ كوز ئالدىمىزدا ناھايىتى ئېنىق كورۇنۇپ تۇرۇپتۇ. بۇ ــ كوتىرىلىش دەۋرى (1905 ـ يىل) بىلەن پەسىيىش دەۋرى (1906 ــ 1907 ـ يىللار) دۇر. بىرىنچى دەۋرى ــ خەلقنىڭ مۇستەقىل پائالىيەتلىرى ناھايىتى جانلىنىپ كەتكەن، ئاھالە ئىچىدىكى بارلىق سىنىپلار ئەركىن ۋە كەڭ كولەمدە تەشكىللەنگەن، ئەڭ تولۇق مەتبۇئات ئەركىنلىگى بولغان،

خەلق كونا ھاكىمىيەتكە قىلچە پەرۋا قىلمايدىغان، ئۇنىڭ ئورگانلىرىنى ۋە بۇيرۇقلىرىنى قىلچە كوزگە ئىلمايدىغان دەۋر ئىدى. ئۇنىڭ ئۇستىگە بۇ ئىشلارنىڭ ھەممىسى بىيۇروكراتلار ئېتىراپ قىلغان، رەسمىي قائىدە ياكى نىزاملار بىلەن مۇئەييەنلەشتۇرۇلگەن ئاساسىي قانۇنچىلىق بولمىغان ئەھۋالدا ئەمەلگە ئاشۇرۇلغان ئىدى. كېيىن دۇباسوۋلار بىلەن ستولىپىنلار تۇزۇپ چىققان، دۇباسوۋلار بىلەن ستولىپىنلار ئېتىراپ قىلغان، دۇباسوۋلار بىلەن ستولىپىنلار قوغدىغان "ئاساسىي قانۇن" پەيدا بولدىكى، مۇنداق "ئاساسىي قانۇن"دىن خۇدا ساقلىسۇن، بۇنىڭ بىلەن خەلقنىڭ مۇستەقىل پائالىيىتى، تەشكىللىي پائالىيىتى، مەتبۇئات ئەركىنلىكى ۋاھاكازالار تازا ئەۋج ئالالمىغان ۋە ھە دەپ پەسىيىپ كەتكەن دەۋر باشلاندى.

**ئەمدى ئوتمۇشتىكى** ھەممە ئىش بىزگە ناھايىتى ئاشكارا ۋە ئېنىق كورۇنۇپ تۇرغاندا، پرولېتارىياتنىڭ ۋەقەلەرنى پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق ئىزغا چۇشۇرۇشكە قارشى ئېلىپ بارغان ئىنقىلاۋىي كۇرەشلىرىنىڭ ئورۇنلۇقلۇغى ۋە زورۇرلۇگىنى، ئاساسىي قانۇن خام خىياللىرىغا قارشى ئېلىپ بارغان كۇرەشلىرىنىڭ ئورۇنلۇقلۇغى ۋە زورۇرلۇگىنى ئوكتەملىك بىلەن ئىنكار قىلىشقا پېتىنىدىغان بىرەرمۇ قىرائەتخان بولمىسا كېرەك.

ھازىرقى ۋاقىتتا ئاز-پاز ساۋادى بار ھەرقانداق تارىخشۇناس 1905-يىلدىن 1907-يىل كۇزگىچە بولغان روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ جەريانىنى توۋەندىكى ئىككى دەۋرگە: "ئاساسىي قانۇنغا قارشى" (ئەگەر شۇنداق دېيىشكە بولسا) كوتىرىلىش دەۋرى ۋە "ئاساسىي قانۇن" ئاساسىدىكى پەسىيىش دەۋرىگە، يەنى خەلق ئەركىنلىكىنى قولغا كەلتۇرۇش، ئەركىنلىكنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۇچۇن ساقچىلارچە ئاساسىي قانۇنچىلىققا (پادىشالىق ئاساسىي قانۇنچىلىققا) قارشى تۇرغان دەۋر ۋە پادىشالىق "ئاساسىي قانۇن" خەلق ئەركىنلىگىنى باستۇرغان دەۋرگە

بولمەي قالماس.

هازىر ئاساسىي قانۇن خام خىياللىرى دەۋرى، يەنى بىرىنچى ۋە ئىككىنچى دۇما دەۋرى كوز ئالدىمىزدا ئوچۇق گەۋدىلىنىپ تۇرۇپتۇ، شۇڭا، **شۇ چاغدىكى** ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ ئاساسىي قانۇن خام خىياللىرىغا قارشى ئېلىپ بارغان كۇرەشلىرىنىڭ ئەھمىيىتىنى چۈشىنىۋېلىش ئانچە قىيىن ئىش ئەمەس بولۇپ قالدى. بىراق **شۇ چاغدا**، يەنى 1905 ـ يىلىدا ۋە 1906 ـ يىلىنىڭ باشلىرىدا بۇنى مەيلى بۇرژۇئا لاگېرىدىكى لىبېراللار بولسۇن ياكى پرولېتارىيات لاگېرىدىكى مېنشېۋىكلەر بولسۇن ھېچقايسىسى چۈشەنمىگەن ئىدى.

هالبۇكى، بىرىنچى ۋە ئىككىنچى دۇما دەۋرى، ھەممە مەنىدىن ئېيتقاندا ۋە ھەممە جەھەتتىن ئېيتقاندا، ئاساسىي قانۇن خام خىياللىرى دەۋرى ئىدى. بۇ دەۋردە ”دولەت دۇماسى ئېتىراپ قىلمىغان ھەرقانداق قانۇن كۈچكە ئىگە بولمايدۇ“ دېگەن تەنتەنىلىك ۋەدە بۇزۇۋېتىلمىگەن ئىدى. دېمەك، ئاساسىي قانۇن قەغەز يۈزىدە يەنىلا مەۋجۇت ئىدى، ئۇنىڭ ئۈستىگە پۈتكۈل روھىي دۇنياسىغا قۇللۇق سىڭىپ كەتكەن روسىيە كادېتلار پارتىيىسى[84] ئۇنىڭغا مەھلىيا بولۇپ كەلدى. بۇ دەۋردە دۇباسوۋمۇ، ستولىپىنمۇ روسىيە ئاساسىي قانۇنىنى كونا مۇستەبىتلىككە ماسلاشتۇرۇش ئۈچۈن ئۇنى ھەدەپ تەجرىبە قىلىپ، ئىشلىتىپ ۋە سىناق قىلىپ كورگەن ئىدى. دۇباسوۋ ئەپەندى بىلەن ستولىپىن ئەپەندى بۇ دەۋرنىڭ ئەڭ ھوقۇقلۇق كىشىلىرى بولۇپ تۇيۇلاتتى، ئۇلار ”خام خىياللار“نى رېياللىققا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن كوپ تىرىشىپ باقتى. خام خىياللار بەرىبىر خام خىيال پېتى قېلىۋەردى. تارىخ ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ شوئارىنىڭ توغرا شوئار ئىكەنلىگىنى تامامەن ئىسپاتلىدى. بىراق ”ئاساسىي قانۇن“نى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا پەقەت دۇباسوۋلار ۋە ستولىپىنلارلا ھەركەت قىلىپ قالمىدى، ”ئاساسىي قانۇن“غا مەدھىيە

ئوقۇغان، قوللارچە تىز پۈكۈپ، ئۇنىڭ كەتمىنىنى چاپقان (بىرىنچى دۇمادىكى رودىچىۋ ئەپەندىدەك)، قىرغىنچىلىقتا پادىشانىڭ جاۋاپكارلىغى يوق، مۇبادا پادىشا جاۋاپكار بولۇشى كېرەك دەپ قارىلىدىغان بولسا، ئۇ يولسىزلىق — ئەدەپسىزلىك بولىدۇ، دەپ پادىشانى ئاقلىغانلار كادېتلار پارتىيىسىدىكى مالايلارلا ئەمەس. ياق، بۇ دەۋردە مۇشۇ ئادەملەرلا شۇنداق بولۇپ قالماي، بەلكى كەڭ خەلق ئاممىسىمۇ، شۇبھىسىزكى، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئاگاھلاندۇرۇشلىرىغا قۇلاق سالماي، "ئاساسىي قانۇن"غا ۋە دۇماغا ئازدۇر-كوپتۇر ئىشەنگەن ئىدى.

روسىيە ئىنقىلاۋىدىكى ئاساسىي قانۇن خام خىيالىرى دەۋرىنى خۇددى غەربىي ياۋروپادىكى بىرمۇنچە ئەللەر بەزىدە بۇرژۇئا مىللەتچىلىگە، ئانتى يەھۇدىچىلىققا، شوۋىنىزىم ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش مەبۇتلارغا چوقۇنغاندەك، پۈتۈن مەملىكەت بويىچە بۇرژۇئا مەبۇتىغا چوقۇنۇش دەۋرى بولدى، دېيىشكە بولىدۇ. شۇڭا سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ كۆرسەتكەن خىزمىتى شۇ بولدىكى، ئۇ يالغۇز ئۆزى بۇرژۇئازىيىنىڭ ئالدامچىلىغى بىلەن قايمۇقۇپ كەتمىدى، ئۇ يالغۇز ئۆزى ئاساسىي قانۇن خام خىياللىرى دەۋرىدە ئاساسىي قانۇن خام خىياللىرىغا قارشى كۈرەش قىلىش بايرىغىنى باشتىن-ئاياق ئىگىز كۆتىرىپ كەلدى.

---

ئۇنداق بولسا، بايقۇت زادى نېمە ئۈچۈن ئاساسىي قانۇن خام خىياللىرىغا قارشى كۈرەشنىڭ ئالاھىدە ۋاستىسى بولدى؟

بايقۇتنىڭ شۇنداق بىر خۇسۇسىيىتى باركى، ھەرقانداق ماركسىزىمچى بۇ خۇسۇسىيەتنى كۆرگەن ھامان بايقۇتتىن ئىختىيارسىز ۋازكېچىدۇ. سايلامغا بايقۇت قىلىش پارلامېنت كۈرىشىدىن ۋازكېچىش بولىدۇ، بۇ كىشىگە پاسسىپ رەت قىلىش، ھوقۇقتىن پاسسىپ ۋاز-

كېچىش، ئۇزىنى پاسسىپ ھالدا چەتكە تارتىش بولۇپ تۇيۇلماس-لىغى مۇمكىن ئەمەس. پەقەت گېرمانىيىنىلا تەقلىت قىلىدىغان پارۋۇس مەسىلىگە ئەنە شۇنداق قارايدۇ، ئۇ 1905-يىلى كۈزدە، ئاكتىپ بايقۇت قىلىش بەرىبىر يامان نەرسە، **چۈنكى ئۇ بەرىبىر بايقۇت**...... دەپ ئىسپاتلاشقا ئۇرۇنۇپ، جان-جەھلى بىلەن ۋە پەقەت ئۇرۇنسىز غەلۋە كوتەردى. تاھازىرغىچە ئىنقىلاپتىن ھېچنىمە ئۇگىنىۋالالمىغان، يانا كېلىپ بارغانسېرى لىبېراللىشىپ كېتىۋاتقان مارتوۋمۇ مەسىلىگە ئەنە شۇنداق قاراپ كەلدى، ئۇ «يولداشلار»[266] گېزىتىدە بېسىلىپ چىققان يېقىنقى ماقالىسى بىلەن ئۇزىنىڭ ھەتتا ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ نامىغا لايىق مەسىلە قويۇش-نىمۇ بىلمەيدىغانلىغىنى ئىسپاتلىدى.

لېكىن بايقۇتنىڭ ئىبىتايىلۇق، ماركسىزىمچىلارنى ئەڭ بىزار قىلغان بۇ خۇسۇسىيىتىنى بايقۇتتىن ئىبارەت كۇرەش ۋاستىسىنى كەلتۇرۇپ چىقارغان دەۋرنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى ئارقىلىق چۈشەندۇرۇش تامامەن مۇمكىن. بىرىنچى پادىشا دۇماسى، يەنى بۇلىگىن دۇماسى خەلقنى ئىنقىلاپتىن چەتلەشتۇرىدىغان يەمچۇك ئىدى. بۇ يەمچۇك ئاساسىي قانۇنچىلىق تونىنى كىيىۋالغان قارانچۇق ئىدى. ھەممە ئادەم قىلتاققا چۈشۇپ قېلىشى مۇمكىن ئىدى. ئۇزىنىڭ نەپسانىيەتچى سىنىپىي مەنپەئەتنى كوزلىگەنلىكى ئادەملەر، ئىھتىياتچان بولمىغانلىكى ئادەم-لەر ئاخىر بۇلىگىن دۇماسىنىڭ، كېيىن يەنە ۋىتتى دۇماسىنىڭ دامىغا چۈشتى. ھەممە ئادەم ئۇنىڭغا مەپتۇن بولۇپ كەتتى، ھەممە ئادەم ئۇنىڭغا چىڭ ئىشەندى. سايلامغا قاتنىشىش ئاددى يۇقرالىق بۇرۇچنى ئادەتتىكىچە، ئانچىكىلا ئادا قىلىپ قويۇش ئەمەس ئىدى. سايلامغا قاتنىشىش پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق تۇزۇمنى مۇقەددەس بىلىش دىگەنلىك ئىدى. سايلامغا قاتنىشىش بىۋاستە ئىنقىلاپ يولىدىن پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق يولىغا بۇرۇلغانلىق بولاتتى.

بۇنداق ۋاقىتتا سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئۆزىنىڭ پۈتۈن كۈچ ـ قۇدرىتىنى ئىشقا سېلىپ، داغدۇغىلىق ئېتىراز بىلدۈرۈشى ۋە ئاگاھلاندۇرۇش بېرىشى **كېرەك** ئىدى. بۇ سايلامغا قاتنىشىشنى رەت قىلىشنى، ئۆزى قاتناشمايلا قالماستىن، بەلكى خەلقنىمۇ قاتناشماسلىققا چاقىرىشنى، كونا ھاكىمىيەت قۇرغان ئورگانغا تايىنىپ ھەركەت قىلىش **ئورنىغا** كونا ھاكىمىيەتنى يوقىتىش شوئارىنى توۋلاشنى تەلەپ قىلاتتى. پۈتۈن مەملىكەت خەلقى بۇرژۇئا ـــ ساقچىلارچە "ئاساسىي قانۇنلۇق" پادىشالىق تۈزۈمى دېگەن مەبۇتقا چوقۇنۇۋاتقان بىر ۋاقىتتا، پرولېتارىيات پارتىيىسى بولغان سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى پۈتۈن مەملىكەت خەلقىغە ئۆزىنىڭ بۇ مەبۇتقا قارشى تۇرىدىغانلىقى ۋە ئۇنى پاش قىلىدىغانلىقىنى "ئېنىق" قىلىشى"، مۇنداق مەبۇتچىلىقنى گەۋدىلەندۇرىدىغان ئورگانلارنى قۇرۇشقا پۈتۈن كۈچى بىلەن قارشى تۇرۇشى كېرەك ئىدى.

بۇلارنىڭ ھەممىسى بولغىنى دوماسىغا قارىتىلغان، تولۇق مۇۋەپپەقىيەت قازانغان بايقۇتنىڭلا ئەمەس، بەلكى ۋىتتې دوماسىغا قارىتىلغان. مەغلۇپ بولغاندەك **كورۇنگەن** بايقۇتنىڭمۇ تارىختا تولۇق ئاساسى بارلىغىنى چۈشەندۇرۇپ بېرىدۇ. بۇنىڭ نېمە **ئۈچۈن كورۇنۇشتىلا** مەغلۇبىيەت دېيىلگەنلىگى، نېمە ئۈچۈن سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئىنقىلاۋىمىزنى پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق يولغا باشلاشقا **ئاخىرغىچە چىڭ تۇرۇپ** قارشى تۇرۇشى كېرەكلىكى ئەمدى ئايان بولدى. چۈنكى ئۇنداق يولغا باشلاش **ئەمەلىيەتتە تۈيۈق يولغا** باشلىغانلىق بولۇپ چىقتى. پادىشالىق ئاساسىي قانۇن خام خىياللىرى كونا ھاكىمىيەتنىڭ بۇنداق "ئاساسىي قانۇن"نى بىكار قىلىشقا ئىمكانىيەت يارىتىپ بېرىدىغان مۇقەددىمە ياكى نىقاپ، بىر خىل بىزەك ۋە كىشىلەرنىڭ كوزىنى بوياشتىن باشقا نەرسە ئەمەس.......

بىز سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى "ئاساسىي قانۇن" ئارقىلىق ئەركىنلىكنى بوغۇشقا ئاخىرغىچە چىڭ تۇرۇپ ئېتىراز بىلدۈرۈشى كېرەك، دىگەن ئىدۇق. "ئاخىرغىچە چىڭ تۇرۇش" دىگەن سوزنىڭ مەنىسى نىمە؟ بۇنىڭ مەنىسى: سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى **قارشى تۇرغان** ئورگان سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئىرادىسىگە **خىلاپ** هالدا پاكىتقا ئايلانغانغا قەدەر چىڭ تۇرۇش دىگەن سوز، ئىنقىلاپنىڭ پەسىيىشىدىن ۋە ئىنقىلاپنىڭ مەغلۇبىيەتكە ئۇچرىشىدىن مۇقەررەر دېرەك بېرىدىغان (**مەلۇم ۋاقىت ئىچىدە**) روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئىرادىسىگە خىلاپ هالدا پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق يولىغا بۇرۇلۇشى پاكىتقا ئايلانغانغا قەدەر چىڭ تۇرۇش كېرەك دىگەن سوز ئىدى. ئاساسىي قانۇن خام خىياللىرى دەۋرى **مۇرەسسەگە** ئىنتىلىش دەۋرى ئىدى. بىز مۇرەسسەگە قارشى پۈتۈن كۈچىمىز بىلەن كۈرەش قىلدۇق ۋە كۈرەش قىلىشقا هەقلىق ئىدۇق. لېكىن بىز كۈرەشتە مەغلۇپ بولغانلىقىمىز ئۈچۈن قۇربان بەرگەن ئىكەنمىز، ۋەزىيەت **تەقەززاسى** بىلەن ئارمانىغا چۈشلۈق دەرمانىمىز قالمىغان ئىكەن، ئىككىنچى دۇماغا قاتنىشىشقا ۋە مۇرەسسەلىشىشنى ئويلىنىشقا مەجبۇر بولىمىز. قاچانغىچە ئويلىشىش — بۇ ئىككىنچى مەسىلە، ئەلۋەتتە.

يۇقۇرىدا ئېيتىپ ئوتكەنلىرىمىزدىن **ئۈچىنچى** دۇماغا بايقۇت قىلىش توغرىسىدا قانداق يەكۇن چىقىرىش كېرەك؟ بايقۇت ئاساسىي قانۇن خام خىياللىرى دەۋرىنىڭ باشلىرىدا زورۇر ئىدى، شۇڭا بۇ دەۋرنىڭ ئاخىرىدىمۇ زورۇر دەپ يەكۇن چىقىرىش كېرەكمۇ؟ بۇ جىددى پوزىتسىيە بىلەن يەكۇن چىقىرىش ئەمەس، بەلكى "سېلىشتۇرما ئىجتىمائىيەت"چە "بىلەرمەنلىك". روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ باشلىرىدىكى بايقۇتتا **بولغان** مەزمۇنىنىڭ هازىرقى ۋاقىتتىكى بايقۇتتا **بولۇشى مۇمكىن ئەمەس**. هازىرقى ۋاقىتتا خەلقنى ئاساسىي قانۇن

خام خىياللىرىغا قارشى ئاگاھلاندۇرۇشقىمۇ، شۇنداقلا ئىنقىلاپنى پادى-
شاللىق ئاساسىي قانۇنلۇقتىن ئىبارەت تۇيۇق يولغا كىرگۈزۈشكە قارشى
كۈرەش قىلىشقىمۇ بولمايدۇ. بايـقۇتتا بۇرۇنقىدەك جەۋھەرنىڭ
بولۇشى مۇمكىن ئەمەس. ئەگەر يەنە بايقۇت قىلىنىدىكەن، ئۇ ھەر-
قانچە بولغاندىمۇ **باشقىچە** ئەھمىيەتكە ئىگە بولىدۇ، ئۇ ھەرقانچە
بولغاندىمۇ، **باشقىچە** سىياسى مەزمۇنغا ئىگە بولىدۇ.

بۇنىڭدىن باشقا، بايقۇتنىڭ بىز تەتقىق قىلىۋاتقان تارىخىي
ئالاھىدىلىكى ئۈچىنچى دۇماغا بايقۇت قىلىشقا قارشى تۇرۇش ئۈچۈن
يەنە بىر ئاساس يارىتىپ بەردى. ئاساسىي قانۇنلۇق تۈزۈم يولغا
قويۇلغان دەسلەپكى مەزگىلدە پۈتۈن مەملىكەتنىڭ دىققەت-ئېتىۋارى
مۇقەررەر ھالدا دۇماغا مەركەزلەشكەن ئىدى. بىز دىققەت-ئېتى-
ۋارنى تۇيۇق يولغا مەركەزلەشتۈرۈپ قويۇشقا، نادانلىق، ئاكسىزلىق،
زەئىپلىك ياكى شەخسىيەتچىل ئەكسىلئىنقىلاپچىلىقتىن كېلىپ چىققان
قىزىقىشلارغا بايقۇت بىلەن قارشى تۇرغان ئىدۇق ھەم شۇنداق
قارشى تۇرۇشىمىز كېرەك ئىدى. ھازىرقى ۋاقىتتا، ئومۇمى دۇماغا
ياكى ئۈچىنچى دۇماغا قانداقتۇ مەملىكەت خاراكتېرىدىكى قىزىقىشتىن
گەپ ئېچىش ئۇياقتا تۇرسۇن، ھەتتا سەل كەڭ دائىرىدىكى قىزىقىش-
تىنمۇ گەپ ئاچقىلى بولمايدۇ. بۇ جەھەتتىن ئېيتقاندا، بايقۇت
قىلىشنىڭ ھاجىتى يوق.

## 4

دىمەك، بايقۇت قىلىش شارائىتىنى، شۈبھىسىزكى، ئەينى ۋاقىت-
تىكى ئوبيېكتىپ ۋەزىيەتتىن ئىزدەش كېرەك. 1907-يىل كۈزدىكى
ۋەزىيەتنى 1905-يىل كۈزدىكى ۋەزىيەت بىلەن مۇشۇ نۇقتىدىن
سېلىشتۇرۇپ كورىدىغان بولساق، **ھازىرقى ۋاقىتتا** بايقۇت جاكالاشقا

ئاساسىمىز يوق، دىگەن خۇلاسىگە كەلمەي قالمايمىز. مەيلى بىۋاستە ئىنقىلاپ يولى بىلەن پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇقىنى ئىبارەت "ئەگرى ـ توقاي" يول ئوتتۇرىسىدىكى سېلىشتۇرما مۇناسىۋەتتىن قارىغاندىمۇ،* مەيلى ئاممىۋى دولقۇن جەھەتتىن قارىغاندىمۇ، مەيلى ئاساسىي قانۇن خام خىياللىرىغا قارشى كۈرەشنىڭ ئالاھىدە ۋەزىپە-لىرىدىن قارىغاندىمۇ، ھازىرقى ۋەزىيەت مۇندىن ئىككى يىل ئىلگە-رىكى ۋەزىيەتكە تامامەن ئوخشىمايدۇ.

ئۇ ۋاقىتتا تارىخنى پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق تۈزۈمگە بۇراش ساقچىلارنىڭ قۇرۇق ۋەدىسىدىن باشقا نەرسە ئەمەس ئىدى. ھازىر بولسا بۇ بۇرۇلۇش پاكىتتا ئايلاندى. بۇ پاكىتنى ئوچۇق ئېتىراپ قىلىشنى خالىماسلىق ھەقىقەتتىن قورقىدىغان كۈلكىلىك بىر ئىش بولۇپ قالىدۇ. لېكىن بۇ پاكىتنى ئېتىراپ قىلىش روسىيە ئىنقى-لاۋىنىڭ ئاياقلاشقانلىقىنى ئېتىراپ قىلغانلىق بولىدۇ، دەپ قاراشمۇ خاتا. ياق، بۇ يەكۈننى چىقىرىشقا ھازىر تېخى ئاساس يوق. ئوبيېكتىپ ۋەزىيەت ماركسىزىمچىلارنىڭ ئىنقىلاپنىڭ بىۋاستە تەرەققى-يات يولى ئۈچۈن كۈرەش قىلىشنى تەلەپ قىلغان ۋاقىتتا، ماركسى-زىمچىلارنىڭ مۇنداق كۈرەشنى ئېلىپ بېرىش مەسئۇلىيىتى بار، لېكىن، يەنە تەكرار ئېيتىمىزكى، بۇ، پاكىتتا ئايلانغان ئەگرى ـ توقاي يولنى ھىساپقا ئالمىساقمۇ بولىدۇ، دىگەنلىك ئەمەس. بۇ جەھەتتىن ئېيتقاندا، روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ تەرەققىياتى تامامەن ئېنىقلاندى. بىز ئىنقىلاپنىڭ دەسلەپكى مەزگىلىدە ھەركەتنىڭ قىسقا ۋاقىت ئىچىدە لېكىن ئىنتايىن كەڭ كولەمدە ھەيران قالارلىق سۈرئەت بىلەن يۇقۇرى كوتىرىلگەنلىكىنى كورىمىز؛ كېيىن بولسا، 1905 ـ يىلى دېكا-بىر قوزغىلىڭىدىن باشلاپ، ھەركەتنىڭ ئىنتايىن ئاستا، ئەمما ئۇدا پەسىيىشكە قاراپ ماڭغانلىغىنى كورىمىز. دەسلەپكى دەۋر ئاممىۋى بىۋاستە ئىنقىلاۋىي كۈرەش ئېلىپ بارغان دەۋر بولدى، كېيىنكى

دەۋر پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇققا بۇرۇلۇش دەۋرى بولدى.

بۇ، كېيىنكى بۇرۇلۇش — ئەڭ ئاخىرقى بۇرۇلۇش دېگەنلىكمۇ؟ ئىنقىلاپ ئاخىرلاشتى، "ئاساسىي قانۇنلۇق" دەۋرى باشلاندى دېگەنلىكمۇ؟ يېڭى كوتىرىلىشنى كۈتۈپ تۇرۇشقىمۇ، يېڭى كوتىرىلىشنى تەييارلاشقىمۇ ئاساس يوق دېگەنلىكمۇ؟ پروگراممىمىزنىڭ جۇمھۇرىيەتچىلىك خاراكتېرىدىن ۋازكېچىشىمىز كېرەك دېگەنلىكمۇ؟

ھەرگىز ئۇنداق دېگەنلىك ئەمەس. مالايلارچە تىز پۈكۈشنى ئۇدۇل كەلگەن يەرلەردىن تېرىۋالغان دەللاللەر ئارقىلىق ئاقلاشقا تەييار تۇرغان كادېتلىرىمىزغا ئوخشاش لىبېرالىزمچى چاكىنىلارلا شۇنداق يەكۈن چىقىرىشى مۇمكىن. ياق، بۇنىڭدىن پەقەت پۈتكۈل پروگراممىمىزنى ۋە بارلىق ئىنقىلاۋىي نۇقتىنەزىرىمىزنى پۈتۈنلەي قوغداپ قېلىش ئۈچۈن بىۋاستە چاقىرىقلىرىمىزنى ھازىرقى ئوبيېكتىپ ۋەزىيەتكە ئۇيغۇنلاشتۇرۇشىمىز كېرەك، دېگەن مەنە كېلىپ چىقىدۇ. بىز بىر تەرەپتىن ئىنقىلاپنىڭ مۇقەررەرلىكىنى تەشۋىق قىلىپ، سىستېمىلىق ھالدا ۋە باشتىن-ئاخىر ئىزچىل ھالدا ھەر جەھەتتىن يىغىلغۇ جۇغلىشىمىز، بۇ مەقسەتكە يېتىش ئۈچۈن ئىلىمىز ئىنقىلاۋىنىڭ ئۇتۇقلۇق بولغان دەۋردە ھاسىل بولغان ئىنقىلاۋىي ئەنئەنىلەرنى ئېھتىيات بىلەن ساقلاپ قېلىشىمىز ۋە يېتىشتۇرۇشىمىز، لىبېرالىزمچى تەييارتاپلارنىڭ بۇ ئەنئەنىلەردىكى تەسىرىنى تازىلىشىمىز، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇققا قاراپ يۈز بەرگەن كۈندىلىك بۇرۇلۇشلار جەريانىدىكى كۈندىلىك خىزمەتلەرنى تاشلاپ قويماسلىقىمىز لازىم. بىزنىڭ قىلىدىغانلىرىمىز ئەنە شۇلار. بىز يېڭى، كەڭ دولقۇن قوزغاشقا تەييار تۇرۇشىمىز كېرەك، لېكىن ئەھۋالغا قارىماي، بايقۇت شوئارىنى قوللىنىش ئۈچۈن زورۇقۇشىمىزغا ھېچقانداق ئاساسىمىز يوق.

بايقۇت، يۇقۇرىدا ئېيتىپ ئۆتكىنىمىزدەك، ئاكتىپ بايقۇت بولغان-

دىلا ھازىرقى روسىيىدە مەلۇم ئەھمىيەتكە ئىگە بولىدۇ. بۇ سايىلامغا قاتنىشىشتىن پاسسىپ ھالدا باش تارتىپ ئولتۇرماي، بىۋاستە ھۇجۇم قىلىش ۋەزىپىسى ئۇچۇن سايلامغا پىسەنت قىلماسلىق كېرەك دىگەنلىك بولىدۇ. مۇشۇ مەنىدىن ئېيتقاندا، بايقۇت مۇقەررەر ھالدا ئەڭ كۈچلۈك، ئەڭ قەتئى ھۇجۇم قىلىشقا چاقىرىش بىلەن باراۋەر. كەڭ كولەملىك، ئومۇمى يۈزلۈك دولقۇن بولمىسا، مۇنداق چاقىرىقنىڭ ئەھمىيتى بولمايدۇ. بىراق، ھازىر كەڭ كولەملىك، ئومۇمى يۈزلۈك دولقۇن بارمۇ؟ ئەلۋەتتە يوق.

"چاقىرىقلار"غا كەلسەك، ھازىرقى ۋەزىيەت بىلەن 1905 ـ يىلىنىڭ كۈز پەسلىدىكى ۋەزىيەتنىڭ بۇ جەھەتتىكى پەرقى ناھايىتى روشەن. يۇقۇرىدا كورسىتىپ ئوتكىنىمىزدەك، ئوتكەن پۈتۈن بىر يىل ئىچىدە ئامما چاقىرىقلارغا ھىچقاچان سۈكۈت قىلىپ ئولتۇرمىغان ئىدى. ئاممىنىڭ ھۇجۇملىرى تەشكىلاتلارنىڭ چاقىرىقلىرىدىن ئېشىپ كەتتى. ھازىرقى ۋاقىتتا، بىز ئىنقىلاپنىڭ تۇرغۇن دەۋرىدە تۇرماقتىمىزكى، **بىرمۇنچە چاقىرىقلارغا ئامما ئاۋاز قوشمايۋاتىدۇ**. مەسىلەن، 1906 ـ يىلىنىڭ بېشىدىكى ۋىتتې دۇماسىنى يوقىتىش توغرىسىدىكى چاقىرىق، 1906 ـ يىلى يازدىكى بىرىنچى دۇما تارقىتىلغاندىن كېيىن قوزغىلاڭ كوتىرىش توغرىسىدىكى چاقىرىق، ئىككىنچى دۇمانىڭ تارقىتىلىشىغا ۋە 1907 ـ يىلدىكى 3 ـ ئىيۇن سىياسى ئوزگىرىشىگە جاۋابەن **كۈرەش قىلىش توغرىسىدىكى چاقىرىق** ئەنە شۇنداق بولدى. مەركىزىي كومىتېتىمىزنىڭ كېيىنكى كۈنلەردە بولغان ئاشۇ ھەركەتلەر توغرىسىدىكى ئومۇمى ئۇقتۇرۇشىنى[359] كورۇپ باقساڭلارلا بىلىۋالىسىلەر. بۇ ئومۇمى ئۇقتۇرۇشتا جايلارنىڭ شارائىتى يول قويغان شەكىللەردە كۈرەش قىلىش (نامايىش قىلىش، ئىش تاشلاش، مۇستەبىتلىكنىڭ قورال لىق كۈچلىرىگە قارشى ئاشكارا كۈرەش قىلىش)قا ئاشكارا چاقىرىق قىلىنغانلىقىنى كورۇۋالالايسىلەر. بۇ ئېغىزدىكى چاقىرىق

ئىدى. 1907 ـ يىلى 6 ـ ئايدا كىيىۋ ۋە قارا دېڭىز ھەربىي كېمە ئەترىتىدە كۆتىرىلگەن قوراللىق قوزغىلاڭلار ھەركەتتىكى چاقىرىق بولىدى. بۇ چاقىرىقلارنىڭ ھەر ئىككىلىسىگە ئاما ھېچقانداق ئاۋاز قوشمىدى. ئەكسىيەتچى كۈچلەرنىڭ ئىنقىلاپقا قىلغان ئەڭ ئاشكارا ۋە ئەڭ بىۋاستە ھۇجۇملىرى ــ ئىككى دۇمانى تارقىتىۋېتىش ۋە سىياسىي ئۆزگىرىش قىلىش شۇ چاغدا كۆتىرىلىش پەيدا قىلالمىغان ئىكەن، ئەمدى بايىقۇت ئېلان قىلىش شەكلى بىلەن دەرھال قايتا چاقىرىق چىقىرىشقا نىمە ئاساس بولسۇن؟ ھازىرقى ئوبيېكتىپ ۋەزىيەت شۇنى كۆرسىتىپ تۇرۇپتۇكى، بايىقۇت "ئېلان قىلىش" ــ جەزمەن قۇرۇق داۋراڭغا ئايلىنىپ قالىدۇ. بۇ ئېنىق ئەمەسمۇ؟ كۈرەش ئېلىپ بېرىلىۋاتقان، كېڭىيىۋاتقان، كۈچىيىۋاتقان ۋە تەرەپ ـ تەرەپتىن قىستاپ كېلىۋاتقان چاغدىلا بايىقۇت "ئېلان قىلىش" ئورۇنلۇق ۋە زورۇر بولىدۇ، بۇنداق چاغدا جەڭگىۋار چاقىرىق چىقىرىش ئىنقىلاۋىي پرولېتارىياتنىڭ مەسئۇلىيىتى. لېكىن بۇنداق كۈرەشنى ئويلاپ چىقىرىشقىمۇ بولمايدۇ، يالغۇز چاقىرىق بىلەنلا قوزغىلىشمۇ بولمايدۇ. بىزنىڭ خېلىلا بىۋاستە سەۋەپلەرگە ئاساسەن ئوتتۇرىغا قويۇپ باقىقان بىرمۇنچە جەڭگىۋار چاقىرىقلىرىمىزنىڭ ھەممىسى نەتىجىسىز بولۇپ چىققان ئىكەن، شوئار "ئېلان قىلىش" ئۈچۈن كۈچلۈك ئاساسلارنى تېپىشىمىز كېرەك، ئەلۋەتتە. چۈنكى جەڭگىۋار چاقىرىقنى ئەمەلگە ئاشۇرىدىغان شەرت ـ شارائىت بولمىسا، بۇنداق شوئارنى ئېلان قىلىشنىڭ ئەھمىيىتى بولمايدۇ.

**سوتسىيال دېموكراتىزىمچى** پرولېتارلارنى بايىقۇت شوئارىنىڭ توغرىلىقىغا تولۇق ئىشەندۈرمەكچى بولغانلىكى كىشلەر، ئۆز ۋاقتىدا ئۇلۇغ ۋە شانلىق ئىنقىلاۋىي رول ئوينىغان سوزلەرگىلا مەپتۇن بولۇپ كەتمەي، بۇنداق شوئار تەدبىق قىلىنىدىغان ئوبيېكتىپ شەرت ـ شارائىتنىڭ قانداقلىغىنى ئىنچىكە تەتقىق قىلىشى ھەمدە بۇنداق شوئارنى ئوتتۇرىغا قويۇش ــ كەڭ كولەملىك، ئومۇمىي يۈزلۈك، كۈچلۈك ۋە

شدده‌تلىك ئىنقىلاۋىي كوتىرىلىش ئۈچۈن زورۇر بولغان شەرت ـ شارائىتلار مەيدانغا كېلىدۇ دەپ ۋاستىلىق پەرەز قىلىنغانلىغىدىن دېرەك بېرىدىغانلىغىنى بىلىشى كېرەك. لېكىن بىز هازىرقىدەك دەۋردە، ئىنقىلاپ ۋاقتىنچە تۈرغۈنلاشقان دەۋردە، بۇنداق شەرت ـ شارائىتنىڭ مەيدانغا كېلىشىنى هەرقانچە قىلغان بىلەنمۇ ۋاستىلىق پەرەز قىلالمايمىز. پۈتكۈل ئىشچىلار سىنىپى شەرت ـ شارائىتنى بىۋاستە ۋە ئېنىق بىلىۋېلىشى هەم ئايدىڭلاشتۇرۇۋېلىشى لازىم. مۇنداق قىلمايدىكەن، ئاگىسىز هالدا قۇرۇق گەپلا قىلىدىغان، هەم ئۇ گەپنىڭ چىن مەنىسىنى چۈشەنمەيدىغان ئادەم ياكى نىمە بولسا شۇنى دېيىشنى خالىمايدىغان ئادەم بولۇپ قالىدۇ.

5

بايقۇت ـــ روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ ۋەقەلەر ئەڭ كوپ بولغان جەسۇرانە روهلار بىلەن تولغان دەۋرىنىڭ ئىسىل ئىنقىلاۋىي ئەنئەنىلىرىدىن بىرى. بۇ ئەنئەنىلەرنى ئېهتىيات بىلەن ساقلاش، يېتىشتۇرۇش، لىبېرالىزىمچى (هەم ئاغمىچى) تەييارتاپلارنىڭ تەسىرىنى تازىلاش بىزنىڭ ۋەزىپىلىرىمىزدىن بىرى ئىكەنلىگىنى يۇقۇرىدا ئېيتىپ ئوتتۇق. بۇ ۋەزىپىنىڭ مەزمۇنىنى توغرا بەلگىلەش ئۈچۈن ۋە كېلىپ چىقىش ئېهتىمالى زور بولغان غەيرى چۈشەنچىلەر ۋە ئۇقۇشۇلماسلىقلارغا بەرهەم بېرىش ئۈچۈن، ئۇنى بىرئاز تەهلىل قىلىپ ئوتتۇشىمىز كېرەك.

ماركسىزىم باشقا بارلىق سوتسىيالىزىم نەزىرىيىلىرىدىن شۇنىڭ بىلەن پەرقلىنىپ تۇرىدۇكى، ئۇ ئوبيېكتىپ ۋەزىيەتنى ۋە تەدرىجى تەرەققىياتنىڭ ئوبيېكتىپ جەريانىنى ناهايىتى ئىلمىي ۋە سوغاققانلىق بىلەن تەهلىل قىلالايدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئاممىنىڭ (ئەلۋەت ـ

تە، مەلۇم سىنىپ بىلەن بولغان باغلىنىشىنى ئىزلەپ تېپىشقا ۋە بۇ باغلىنىشنى ئىشقا ئاشۇرۇشقا ماھىر بولغان شەخسلەر، گۇرۇھلار تەشكىلاتلار ۋە پارتىيىلەرنىڭمۇ) ئىنقىلاۋىي جاسارىتى، ئىنقىلاۋىي ئىجاتچانلىغى ۋە ئىنقىلاۋىي تەشەببۇسكارلىغىنىڭ ئەھمىيە-تىنىمۇ قەتئىي ئېتىراپ قىلىدۇ ۋە بۇ ئىككى تەرەپنى ئاجايىپ ياخشى بىرلەشتۈرىدۇ. ماركس ئۆزىنىڭ پۈتكۈل تارىخقاراشلىرىغا ئاساسەن، ئىنسانىيەت تەرەققىياتىدىكى ئىنقىلاپ دەۋرلىرىگە ناھايىتى يۇقۇرى باھا بەردى، چۈنكى تېز تەرەققى قىلىش دەۋرلىرى. دەپ ئاتالغان دەۋرلەردە ئاستا-ئاستا توپلىنىپ قالغان بىرمۇنچە زىددىيەتلەر دەل شۇ دەۋرلەردە ھەل قىلىندى. دەل ئەنە شۇ دەۋرلەردە تۈرلۈك سىنىپ-لارنىڭ ئىجتىمائىي تۇرمۇش شەكىللىرىنى بەلگىلەش جەھەتتىكى بىۋاستە روللىرى ئەڭ كۈچلۈك ئىپادىلىنىدۇ، كېيىن يېگىلانغان ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرى ئاساسىدا ئۇزاق ۋاقىت مۇقىملاشتۇ-رۇلغان سىياسىي "ئۇستقۇرۇلما"نىڭ ئاساسلىرى بەرپا بولىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ماركس لىبېرال بۇرژۇئازىيە نەزىرىيىچىلىرىدىن باشقىچە ھالدا، مۇنداق دەۋرلەرگە "نورمال" يولدىن ئايرىلغانلىق، "ئىجتىمائىي كېسەل"نىڭ ئىپادىسى، ھەددىدىن ئېشىپ كېتىش ۋە بىمەنىلىكنىڭ ئېچىنىشلىق ئاقىۋىتى دەپ قارىماي، بەلكى ئىنسانلار جەمئىيىتىنىڭ تارىخىدىكى ئەڭ جانلىق ئەڭ مۇھىم، ئەڭ ماھىيەتلىك، ئەڭ ھەل قىلغۇچ پەيتلەر دەپ قارىدى. ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ 1848 — 1849-يىللاردىكى ئاممىۋى ئىنقىلاۋىي كۈرەشلەرگە قاتناشقان دەۋرى ئۇلارنىڭ پۈتۈن پائالىيەتلىرىدە مەركىزىي نۇقتا بولۇپ گەۋدى-لىنىپ تۇرىدۇ. ئۇلار ھەرقايسى ئەللەردىكى ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ ۋە دېموكراتىزىمنىڭ تەقدىرىگە باھا بېرىشتە كۆپىنچە مۇشۇ نۇقتىغا ئاساس-لىنىدۇ. ئۇلار تۈرلۈك سىنىپلارنىڭ ئىچكى ماھىيىتى ۋە خاھىشلىرىغا ئەڭ چۈشىنىشلىك ۋە ئەڭ ئېنىق باھا بېرىش ئۈچۈنمۇ، دائىم مۇشۇ

مەركىزىي نۇقتىنى تەتقىق قىلىشقا قايتىدۇ. ئۇلار كېيىنكى ۋاقىتلار-دىكى كىچىكرەك سىياسى گۇرۇھ ۋە سىياسى تەشكىلاتلارغا، سىياسى ۋەزىپە ۋە سىياسى توقۇنۇشلارغا كوپىنچە ئەينى زاماندىكى ئىنقىلاپ دەۋرىگە قاراپ باھا بېرىدۇ. لىبېرالىزىمىنىڭ سومبارت كەبى ئىدد-يېۋى يولباشچىلىرىنىڭ ماركسنىڭ پائالىيەتلىرى ۋە ئەسەرلىرىدىكى بۇ خۇسۇسىيەتنى جان-جەھلى بىلەن يامان كورۇشلىرى ۋە ئۇنى "مۇساپىرنىڭ ئاغرىنىشى" دېيىشلىرى ئەجەپلىنەرلىك ئەمەس. ساقچى-لارچە بۇرژۇئا داشۇبىسىنىڭ پەن ساھەسىدىكى چۇسلىرىنىڭ ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ پۇتكۇل ئىنقىلاۋىي دۇنياقارىشىنىڭ ئەڭ ئايرىل-ماس تەركىۋىي قىسمىنى ئۇلارنىڭ مۇساپىرچىلىق تۇرمۇشىدىن كېلىپ چىققان شەخسى ئاغرىنىش ۋە شەخسى غۇربەتچىلىككە ئاپىرىپ تاقى-شى ھېچبىر ئەجەپلىنەرلىك ئەمەس!

ماركس كۇگېلمانغا يازغان بىر خېتىدە، ئېھتىمال، بىز ھازىر تەتقىق قىلىۋاتقان مەسىلىدىن قارىغاندا، مەسىلىنى ناھايىتى ئېنىق چۇشەندۇرۇپ بېرىدىغان، ناھايىتى قىزىقارلىق بىر پىكىرنى قوشۇمچە قويۇپ ئوتىدۇ. ئۇ، گېرمانىيىدە ئەكسىيەتچىلەر 1848 - يىلدىكى ئىنقى-لاپ دەۋرىنىڭ ئەسلىمىلىرى ۋە ئەنئەنىلىرىنى خەلقنىڭ ئېڭىدىن پۇتۇنلەي دېگۇدەك چىقىرىۋەتكەن، دەپ كورسىتىدۇ[360]. بۇ يەردە بىر مەملىكەتنىڭ ئىنقىلاۋىي ئەنئەنىلىرىگە قانداق مۇئامىلە قىلىش مەسىلىسىدە ئەكسىيەتچىلەرنىڭ قانداق ۋەزىپە ئوتەيدىغانلىقىنى، پرولېتارىيات پارتىيىسىنىڭ قانداق ۋەزىپە ئوتەيدىغانلىقىنى چۇشەن-دۇرۇپ بېرىدىغان روشەن بىر سېلىشتۇرما كېلىپ چىقىدۇ. ئەكسىيەتچى-لەرنىڭ ۋەزىپىسى ـــ بۇ ئەنئەنىلەرنى يوقىتىش، ئىنقىلاپنى "تەلۋىلىك ئىستىخىيىسى" دەپ كورسىتىش (ستروۋې نېمىسچە «das tolle Jahr» دېگەن سوزنى "تەلۋىلىك ئىستىخىيىسى" دەپ تەرجىمە قىلغان، ئەمەلىيەتتە بۇ "تەلۋىلىك يىلى" دېگەن گەپ، بۇ گېرمانىيىدىكى

ساقچىلارچە بۇرژۇئا تارىخشۇناسلىرىنىڭ تېخىمۇ كەڭرەك قىلىپ ئېيتقاندا، گېرمانىيە داشۇبىلىرىدىكى تارىخشۇناس پروفېسسورلىرىنىڭ 1848 ـ يىل توغرىسىدىكى تەسۋىرى ئىدى). ئەكسىيەتچىلەرنىڭ ۋەزىپىسى ــ ئاھالىنى ئىنقىلاپ دەۋرىدە مەيدانغا كەلگەن مەزمۇنغا باي خىلمۇ ـ خىل كۈرەش شەكىللىرىنى، تەشكىلات شەكىللىرىنى، ئىدىيە ۋە شوئارلارنى ئۇنتۇشقا مەجبۇرلاش. ئەنگلىيە مىشچانلىرىنى ئەخمەقلەرچە مەدھىيىلىگەن ئەر ـ خوتۇن ۋېببلار[181] ئاساسىي نىزامچىلار ھەرىكىتى[116] ۋە ئەنگلىيە ئىشچىلار ھەرىكىتىدىكى ئىنقىلاپ دەۋرىنى ئاددى بالىلىق "ياشلىق دەۋرىدىكى سەۋەنلىك"، جىددى دىققەت قىلىشقا ئەرزىمەيدىغان گودەكلىك ۋە تاسادىپى بولغان غەيرى نورمال ئېغىش دەپ كورسەتمەكچى بولغان بولسا، گېرمانىيە بۇرژۇئا تارىخشۇناسلىرىمۇ گېرمانىيىنىڭ 1848 ـ يىلىنى خۇددى شۇنداق كەمسىتىپ كورسەتمەكتە. ئەكسىيەتچىلەرنىڭ فرانسىيە بۈيۈك ئىنقىلاۋىغا تۇتقان پوزىتسىيىسىمۇ خۇددى شۇنداق. بۇ ئىنقىلاپ تا ھازىرغىچە ئەڭ قاتتىق ئۆچمەنلىك قوزغاپ كەلمەكتە، بۇ ھال ئۇنىڭ ئىنسانىيەتكە كورسەتكەن تەسىرىنىڭ تا ھازىرغىچە ھاياتىي كۈچكە ۋە قۇدرەتكە ئىگە ئىكەنلىگىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ. ئېلىمىزدىكى ئەكسىلئىنقىلاپچى قەھرىمانلار، بولۇپمۇ سترۇۋې، مىليۇكوۋ، كىزېۋېتتېر كەبى تۇنۇگۇنكى "دېموكراتىزىمچىلار" ۋە شۇ خىلدىكى كىشىلەرمۇ روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ ئىنقىلاۋىي ئەنئەنىلىرىنى بەس ـ بەستە ھاقارەتلەپ كەلمەكتە.

پۇرولېتارىياتنىڭ بىۋاستە ئاممىۋى كۈرەش ئېلىپ بېرىشى ئارقىسىدا كونا ھاكىمىيەتنىڭ لىبېرالىزىمچى مالايلىرى ئاغزىدىن چۈشۈرمەي ماختاپ يۈرگەن ئازغىنا ئەركىنلىككە ئېرىشكىنىگە تېخى ئىككى يىل تولماي تۇرۇپ، ئېلىمىزنىڭ سىياسى مۇھاكىمە ساھەسىدە، كادېتلار مەتبۇئاتلىرىنىڭ پەرۋىش قىلىپ ئۇستۇرۇشى ئارقىسىدا، **لىبېرالىزىم** (!!)نى پەش قىلىدىغان چوڭ بىر ئېقىم بولۇپ شەكىللەندى، ئۇلار

مەخسۇسلا ئىلىمىزنىڭ ئىنقىلاۋىنى، ئىنقىلاۋىي كۈرەش ئۇسۇللىرىنى، ئىنقىلاۋىي شوئارلارنى ۋە ئىنقىلاۋىي ئەنئەنىلەرنى قانداقتۇ پەسكەش-لىك، يۈزەلىك، گودەكلىك، ئىستىخىيىلىك، تەلۋىلىك.....ھەتتا جىنايەت.....دىيىشتى. بۇ جەھەتتە، مىلىيۇكوۋ بىلەن كامىشانسكى ئارىسىدا پەقەت بىر قەدەملا پەرق بار دىيىشكە بولىدۇ! ئەكسىچە، دەسلەپتە خەلقنى ئىشچى-دىخان ۋەكىللىرى سوۋىتىدىن دۇباسوۋ ــ ستولىپىن دۇماسىغا قوغلىۋەتكەن، ھازىر ئۇلارنى ئوكتەبىرچىلەر[85] دۇماسىغا قوغلاۋاتقان ئەكسىيەتچىلەرنىڭ بەزى مۇۋەپپەقىيەتلىرى روسىيە لىبېراللىزىمىنىڭ قەھرىمانلىرى تەرىپىدىن "روسىيەدە **ئاساسىي قانۇنچىلىق** ئىگىسىنىڭ يېتىلىش جەريانى" دەپ كورستىلمەكتە.

روسىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ زىممىسىگە ئىلىمىزنىڭ ئىنقىلاۋىنى ئىنتايىن ئىنچىكىلىك بىلەن ئومۇمى يۈزلۈك تەتقىق قىلىش، ئامىمىغا ئىنقىلاپنىڭ كۈرەش ئۇسۇللىرى، تەشكىلات شەكىللىرى ۋاھاكازالارنى ئومۇمى يۈزلۈك تونۇتۇش، خەلق ئارىسىدا ئىنقىلاۋىي ئەنئەنىلەرنى مۇستەھكەملەش، ئامىمىنى پەقەت ئىنقىلاۋىي كۈرەش ئارقىلىقلا بىرقەدەر چوڭ، بىرقەدەر ئۇزاق مۇددەتلىك ياخشىلىنىشقا ئىگە بولغىلى بولىدىغانلىقىغا قاتتىق ئىشەندۈرۈش، تەكەببۇر لىبېراللىزىمچىلارنىڭ جەمىيەتنى بۇس-تۇتەككە، ھەممىلا يەرنى "ئاساسىي قانۇنچىلىق" تەسلىمچىلىكى، خائىنلىق ۋە خوشامەتچىلىككە تولدۇرۇۋېتىدىغان جىمىكى رەزىللىكلىرىنى قەتئىي پاش قىلىش مەسئۇلىيىتىنىڭ يۈكلىنىشى شۈبھىسىز. ئەركىنلىكىنى قولغا كەلتۈرۈش تارىخىدا ئوكتەبىردىكى ئىش تاشلاشنىڭ ياكى دېكابىر قوزغىلىڭىنىڭ ھەر بىر كۈنى كادېتلارنىڭ دۇمادا مەسئۇلىيەتسىز پادىشا ۋە پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق تۈزۈم توغرىسىدا نەچچە ئايلاپ مالايلارچە گەپ ساتقىنىدىن يۈز ھەسسە ئەھمىيەتلىك بولدى ۋە بولۇۋاتىدۇ. بىز بىر ئامال قىلىپ، ــ بىزدىن باشقا ھېچكىممۇ ئامال قىلمايدۇ، ــ خەلقنى

بۇ جۇشقۇن، مەزمۇنـغا باي، ئۇلۇغ ئەھمىيەتلىك ۋە مول ئۇنۇملۇك كۇنـلەرنى ئادەمنىڭ دېمى سىقىلىدىغان، مەدھىيە ئوقۇلغان "ئاساسىي قانۇنچىلىق" ئايلىرىغا قارىغاندا تېخىمۇ ئېنىقراق، تېخىمۇ تەپسىلىرەك، تېخىمۇ كونكرېتراق چۈشىنىدىغان قىلىشىمىز كېرەك، چۈنكى ستولىپىنىنىڭ ھەم ئۇنىڭ گېزىت ـ كىتاپلارنى تەكشۈرىدىغان ژاندارما نەۋكەرلىرىنىڭ ياخشى نىيەت بىلەن سۈكۈت قىلىشى ئارقىسىدا، ئېلىمىزدىكى لىبېرالىزمچى پارتىيىلەرنىڭ ئورگان گېزىتلىرى ۋە پارتىيە ـ گۇرۇھسىزلارنىڭ دېموكراتىزىملىق (تۇفى! تۇفى!) گېزىت-لىرى بۇ ئايلارنى قىزغىنلىق بىلەن راسا داڭلىماقتا.

شۈبھىسىزكى، نۇرغۇن كىشىلەرنىڭ بايقۇتقا ھەسداشلىق بىلدۈرۈ-شىنىڭ سەۋىۋى دەل شۇ يەردىكى، ئىنقىلاپچىلار كىشىنى قايىل قىلارلىق تىرىشچانلىقى ئارقىلىق بۇرۇنقى ئىسىل ئىنقىلاۋىي ئەنئە-نىلەرنى قوغداپ، ھازىرقى زامانىنىڭ توختام سۇدەك خۇنۇك كۇن-دىلىك تۇرمۇشىنى جەسۇرانە، ئاشكارا، قەتئىي كۇرەش ئۇچقۇنلىرى بىلەن قايتىدىن جانلاندۇردى. ئەمما بىز دەل مۇشۇنداق ئىنقىلاۋىي ئەنئەنىلەرنى قوغدايدىغان پوزىتسىيىنى قەدىرلەيدىغانلىقىمىز ئۈچۈن، بەلگىلىك تارىخىي دەۋردىكى شوئارلاردىن بىرى قوللىنىلسىلا شۇ دەۋرنىڭ تۈپ شەرت ـ شارائىتىنى قايتىدىن پەيدا قىلغىلى بولىدۇ، دەيدىغان قاراشقا قەتئىي قارشى تۇرۇشىمىز كېرەك. ئىنقىلاۋىي ئەنئە-نىلەرنى قوغداش، بۇ ئەنئەنىلەردىن پايدىلىنىپ دائىم تەشۋىق-تەرغىبات ئېلىپ بېرىپ، ئاممىغا كونا جەمىيەتكە بىۋاستە ھۇجۇم قىلىدىغان كۇرەشتە قانداق شەرت ـ شارائىتلارنى ھازىرلاش لازىملى-غىنى تونۇتۇشنى بىلىش ــ بىر ئىش. بىر شوئارنى ئۇنىڭ ئۆزىنى پەيدا قىلغان ھەم ئۇنىڭ مۇۋەپپەقىيەت قازىنىشىنى تەمىن ئەتكەن بارلىق شەرت ـ شارائىتلاردىن ئاجرىتىۋېلىپ تەكرارلاش ھەمدە ئۇنى تۈپتىن ئوخشىمايدىغان شارائىتلارغا تەتبىق قىلىش باشقا بىر ئىش.

ماركس ئىنقىلاۋىي ئەنئەنىلەرنى ئىنتايىن قەدىرلەيتتى، ئىنقىلاۋىي ئەنئەنىلەرگە خائىنىلارچە ۋە چاكىنىلارچە مۇئامىلە قىلغۇچىلارنى قاتتىق ئەيىپلەيتتى، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئىنقىلاپچىلاردىن ھەممىگە ئايان بولغان شوئارنى ئاغزىنىڭ ئۇچىدىلا تەكرارلاشنى ئەمەس، بەلكى مەسىلىلەر ئۈستىدە **پىكىر يۈرگۈزۈشكە** ماھىر بولۇشنى، كونا كۈرەش ۋاستىلىرىنى قوللىنىشنىڭ شەرت ـ شارائىتلىرىنى **تەھلىل قىلىشقا** ماھىر بولۇشنى تەلەپ قىلاتتى. 1792 ـ يىلدىكى فرانسىيە "مىللى" ئەنئەنىلىرى مەلۇم ئىنقىلاۋىي كۈرەش ۋاستىلىرىنىڭ مەڭگۈلۈك **ئۈلگىسى** بولۇپ قېلىشى مۇمكىن، لېكىن ماركس 1870 ـ يىلى بىرىنچى ئىنتېرناتسونالنىڭ ئاتاقلىق «خىتاپنامە»301 سىدە، فرانسىيە پرولېتارىياتىغا، بۇ ئەنئەنىلەرنى خاتا ھالدا باشقا دەۋر شارائىتلىرىغا كوچۈرۈپ كەلمەسلىكنى ئەسكەرتكەن ئىدى.

بىزمۇ شۇنداق قىلىشىمىز كېرەك. بىز بايقۇتنى قوللىنىش شارائىتلىرىنى تەتقىق قىلىشىمىز كېرەك، بىز بايقۇت بەزىدە ئىنقىلاۋىي كوتىرىلىش مەزگىلىدە پۈتۈنلەي ئورۇنلۇق ۋە زورۇر ۋاستە دېگەن پىكىرنى (ماركسنىڭ نامىنى بىھۇدە سۇيىستىمال قىلىدىغان قىرائەتخانىلار نېمە دېسە دېسۇن) ئاممىغا سىڭدۈرۈشىمىز كېرەك. لېكىن ھازىر بايقۇت ئېلان قىلىشنىڭ توپ شەرتى بولغان بۇ كوتىرىلىش مەۋجۇتمۇ، ــ بۇ مەسىلىنى مۇستەقىل يوسۇندا قويۇشنى ۋە ماتېرىياللارنى ئەستايىدىل تەھلىل قىلىش ئاساسىدا ئۇنى ھەل قىلىشنى بىلىش كېرەك. بىزنىڭ مەسئۇلىيىتىمىز ــ بۇ كوتىرىلىشنىڭ يېتىپ كېلىشىگە كۈچىمىزنىڭ يېتىشىچە شارائىت ھازىرلاش ۋە مۇۋاپىق پەيتتە بايقۇتتىن ۋازكەچمەسلىك، لېكىن، بايقۇت شوئارى ئارقىلىق ناچار ياكى بەك ناچار ۋاكالەت ئورگانلىرىنىڭ ھەرقاندىغىغا تاقابىل تۇرۇشپرىش مۇمكىن، دەپ قارالسا مۇتلەق خاتا بولىدۇ.

"ئەركىن كۈنلەر"دىكى بايقۇتنىڭ توغرىلىقىنى چۈشەندۈرىدىغان

ۋە ئىسپاتلايدىغان ئاساسلارغا نەزەر سالىدىغانلا بولسىڭىز، هازىـرقى شارائىتتا بۇ ئاساسلارنى ئاددىلا كوچۇرۇپ كېلىشكە بولمايدىغانلىقىنى دەرهال بىلىۋالىسىز.

1905 ـ يىلدا ۋە 1906 ـ يىلنىڭ باشلىرىدا، بىز بايقۇتنى تەشەببۇس قىلىپ: سايلامغا قاتنىشىش جەڭگىۋارلىقنى بوشاشتۇرىدۇ، ئىستىهكامنى دۈشمەننىڭ قولىغا تۇتقۇزۇپ قويىدۇ، ئىنقىلاۋىي خەلقنى قايمۇقتۇرىدۇ، چارىزىمنى ئەكسىلئىنقىلاۋىي بۇرژۇئازىيە بىلەن كېلىشىم تۈزۈش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىدۇ دېگەن ۋاقاكازا دېگەن ئىدۇق. ھەممىلا چاغدا كوزگە چېلىقىپ تۇرمايدىغان، لېكىن ھەر ۋاقىت **ئەينى زاماندا** ئوز ئوزىدىن مەلۇملۇغىنى كىشىگە ھىس قىلدۇرىدىغان بۇ دەلىللەرنىڭ تۈپ ئالدىنقى شەرتى نىمە؟ بۇ ئالدىنقى شەرت — ئاممىنىڭ تولۇپ تاشقان ئىنقىلاۋىي جاسارىتى، بۇنداق جاسارەت ھېچقانداق "ئاساسىي قانۇنچىلىق" يولى بىلەن ئەمەس، بەلكى **توغرىدىن ـ توغرا** ئىپادىلىنىدۇ. بۇ ئالدىنقى شەرت — ئىنقىلاپنىڭ ئەكسىيەتچىلەرگە قاراتقان ئۈزلۈكسىز **ھۇجۇمى**. ئەگەر دۈشمەن ئوزىگە قارىتىلغان ئومۇمى ھۇجۇمنى ئاجىزلىتىش ئۈچۈن ئەتەي ئىستىهكامنى تاپشۇرسا، بىز قويۇپ ئۇنى ئىگەللىسەك ۋە ساقلىساق، نەتىجىدە ھۇجۇم ئاجىزلايدۇ، مانا بۇ جىنايەت ئوتكۈزگەن بىلەن باراۋەر بولىدۇ. ئەگەر مۇنداق ئاساسىي ئالدىنقى شەرت **بولماي تۇرۇپ**، بۇ دەلىللەرنى زورمۇ ـ زور ئىشلەتسىڭىز، ئۇ ھالدا، پۈتكۈل "مۇزىكا"ڭىزنىڭ پەدىگە چۈشمەي قالغانلىقىنى، باش پەدىڭىزنىڭ خاتا بولغانلىقىنى دەرهال سېزىسىز.

ئىككىنچى دۇما بىلەن ئۈچىنچى دۇمانىڭ پەرقىنى بانا قىلىپ، بايقۇتنى ئاقلىماقچى بولۇشمۇ بىھۇدە ئىش. كادېتلار (ئۇلار ئىككىنچى دۇمادا خەلقنى پۈتۈنلەي گەزەندىلەرگە ساتقان) بىلەن ئوكتەبرىچىلەر ئوتتۇرىسىدا ناهايىتى زور ۋە تۈپ پەرق بار، دەپ قاراش،

3 ـ ئىيۇن سىياسى ئۆزگىرىشى يىرتىپ تاشلىغان، سىنىق نامى پۈر كەتكەن "ئاساسىي قانۇن" ئانچە ـ مۇنچە رىيال ئەھمىيەتكە ئىگە، دەپ قاراش، ــ مانا بۇلارنى ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكىراتلار پارتىيەسىنىڭ روھىغا ئۇيغۇن كېلىدۇ دىگەندىن كورە، چاكىنا دېموكىراتىزىمنىڭ روھىغا تېخىمۇ ئۇيغۇن كېلىدۇ دىگەن تۇزۇكىرەك. بىرىنچى ۋە ئىككىنچى دۇما تۇزگەن "ئاساسىي قانۇن"نىڭ پەقەت خام خىيال ئىكەنلىگىنى، كادېتلارنىڭ قۇرۇق گەپلىرى پەقەت كىشىلەرنىڭ دىققەت ـ ئېتىۋارىنى بۇراشتىن، ئۇزىنىڭ ئوكتەبىرچى ماھىيىتىنى يوشۇرۇشتىن باشقا نەرسە ئەمەس ئىكەنلىگىنى، دۇمادەك ئورگاننىڭ پۇرولېتارىيات بىلەن دېخانلارنىڭ تەلىۋىنى ھەرگىز قاندۇرالمايدىغانلىغىنى بىرنەچچە قېتىملاپ كىسىپ ئېيتقان ئىدۇق. بىز ئۇچۇن، 1907 ـ يىلدىكى 3 ـ ئىيۇن سىياسى ئۆزگىرىشى 1905 ـ يىل دېكابىر مەغلۇبىيىتىنىڭ تەبىي ۋە مۇقەررەر نەتىجىسى. بىز "دۇما" ئاساسىي قانۇنىنىڭ ھوسنىگە ھېچقاچان "مەپتۇن بولغان" ئەمەسمىز، شۇڭا چىرايلىقتەك قىلغان ۋە رودىچېۋنىڭ قۇرۇق گەپلىرى بىلەن نىقاپلانغان ئەكسىيەتچىلىكنىڭ يالىڭاچ، ئاشكارا، قوپال ئەكسىيەتچىلىككە ئايلىنىپ كېتىشى بىلەنمۇ قاتتىق ئۇمىتسىزلىنىپ كەتمەيمىز. بۇ كېيىنكى ئەكسىيەتچىلىك ناھايىتى ياخشى بىر ۋاستە بولۇپ قېلىشى مۇمكىن، ئۇ تەنتەك لىبېرالىزىمچى ئەخمەقلەرنى ۋە ئۇلار تەرىپىدىن ئاداشتۇرۇلغان ئاھالە توپىنى ئويغىتىدۇ......

مېنشېۋىكلەرنىڭ دولەت دۇماسى توغرىسىدىكى ستوكھولم قارارىنى بولشېۋىكلەرنىڭ دولەت دۇماسى توغرىسىدىكى لوندون قارارى بىلەن سېلىشتۇرۇپ كورەيلى، بىرىنچى قارار دەبدەبىلىك، مەمەدانىلىق بىلەن، دۇمانىڭ ئەھمىيىتى توغرىسىدىكى جاراڭلىق ئىبارىلەر بىلەن لىق تولغان، دۇما ئىشىنىڭ ئۇلۇغلۇغىنى ئاڭقىرىۋالغانىمىز دەپ ماختىنىش بىلەن بولغان، ئىككىنچى قارار بولسا، ئاددى، ئىخچام، مۇكەم

مەل، پۇختا يېزىلغان. بىرىنچى قارار سوتسيال دېموكراتلار پارتىيە-
سىنىڭ ئاساسىي قانۇنچىلىق بىلەن بىرلەشكەنلىگىگە (يەنى ”خەلق
ئىچىدىن چىققان يېڭى ھاكىمىيەت“ بىلەن ھەم ساختا بيۇروكراتلىق
ئادەتلەرگە ئۇيغۇن بولغان باشقا نەرسىلەر بىلەن بىرلەشكەنلىگىگە)
مىشچانلارنىڭ بەك خوش بولۇپ كەتكەنلىگىنى بىلدۇرىدىغان كەيپە-
ياتلار بىلەن سۇغۇرۇلغان. ئىككىنچى قارارنى بولسا، ئومۇمەن قوۋەن-
دىكىچە بايان قىلىشقا بولىدۇ: مۇدھىش ئەكسىلئىنقىلاپ بىزنى بۇ
مۇدھىش قوتانغا ھەيدەپ كىرگۈزۈپ قويغان بولسىمۇ، ھەرگىز
زارلانماستىن، شۇنداقلا ھەرگىز ماختانماستىن، ئۇ يەردە ئىنقىلاپ
مەنپەئەتى ئۈچۈن ئىشلەۋېرىمىز.

بىۋاستە ئىنقىلاۋىي كۈرەش دەۋرىدىلا مېنشېۋىكلەر دۇمانى ھىمايە
قىلىپ، بايقۇتقا قارشى تۇرغان ئىدى، ئۇلارنى خەلققە دۇما ئىنقى-
لاپنىڭ بىر خىل قورالى بولىدۇ، دەپ ۋەدە بەرگەن دېيىشكە بولىدۇ.
لېكىن ئۇلارنىڭ بەرگەن بۇ ۋەدىسى پۈتۈنلەي بەربات بولدى. بىز
بولشېۋىكلەرنى ئەگەر بىرەر ۋەدە بەرگەن دېيىلسە، ئۇ ھالدا، بىز
پەقەت مۇنداق بىر ئىشەنچنى، يەنى دۇما — ئەكسىلئىنقىلاپنىڭ مەھ-
سۇلى، شۇڭا ئۇنىڭدىن ھەرگىز بىرەر ھەقىقى ياخشى ئىش قىلىدۇ
دەپ ئۈمىت كۈتۈشكە بولمايدۇ، دېگەن ئىشەنچنىلا تۇرغۇزدۇق،
خالاس. ئەمەلىيەت بىزنىڭ كوزقارىشىمىزنىڭ ھازىرمۇ ناھايىتى
توغرا ئىكەنلىگىنى ئىسپاتلىدى ھەم بۇنداق كوزقاراش بۇنىڭدىن
كېيىنكى ئىشلاردىمۇ ئىسپاتلىنىدۇ، دەپ. ھوددە قىلالايمىز. ئوكتە-
بىر-دېكابىر ئىستىراتېگىيىسىنى يېڭى ماتىرىياللار ئاساسىدا ”تۈزەت-
مەي“ ۋە قوللانماي تۇرۇپ، روسيىدە ئەركىنلىكنىڭ بولۇشى
مۇمكىن ئەمەس.

شۇڭا، ئەگەر بىرەر كىشى ماڭا، ئىككىنچى دۇمادىن قانداق پايدىلى-
نىلغان بولسا ئۈچىنچى دۇمادىنمۇ شۇنداق پايدىلىنىش مۇمكىن ئەمەس،

بۇ دۇماغا قاتنىششنىڭ زورۇرىيىتىنى ئاممىغا چۈشەندۈرۈش مۇمكىن ئەمەس دىسە، ئۇ چاغدا مەن ئۇنىڭغا مۇنداق جاۋاپ بېرىمەن: ئەگەر ”پايدىلىنىش“ دىگەن سۆز مېنشېۋىكلەرچە مۇبالىغە قىلىنىپ، دۇما ئىنقىلاپنىڭ قورالى ۋاھاكازا دەيدىغان مەنىدە چۈشىنىلسە، بۇ ئەلۋەتتە بولمايدۇ. لېكىن ئالدىنقى دۇمانىڭ ئىككىلىسى ئەمەلىيەتتە پەقەت ئوكتەبىرچىلەر دۇماسىغا ئېلىپ بارىدىغان پەلەمپەيدىنلا ئىبارەت ئىدى، شۇنداقتىمۇ بىز ئاددى ۋە كىچىكرەك① مەقسەتلىرىمىزگە يېتىش (مەسىلەن، تەشۋىقات ۋە تەرغىبات ئېلىپ بېرىش، تەنقىت قىلىش ۋە بولۇۋاتقان ئىشلارنى ئاممىغا چۈشەندۈرۈش) ئۈچۈن ئۇنىڭدىن پايدىلانغان ئىدۇق، بۇ مەقسەت ئۈچۈن، بىز ئەڭ رەزىل ۋاكالەت ئورگىنىدىن پايدىلىنىشقا ھامان ماھىرمىز. دۇمادا نۇتۇق سۆزلەش بىلەن ھەرگىز ”ئىنقىلاپ“ پەيدا بولمايدۇ، **دۇمادىن پايدىلىنىپ** تەشۋىقات ئېلىپ بېرىشنىڭ ھېچقانداق ئالاھىدە خاراكتېرى يوق، لېكىن سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ بۇ ئىككى جەھەتتە ئالغان پايدىسى باشقا يىغىنلاردا يازما ياكى ئاغزاكى

---

① 1905 - يىلى (جەنۇۋەدە چىققان) «پرولېتارلار» گېزىتىنىڭ **222** بۇلگىن دۇماسىغا بايقۇت قىلىش توغرىسىدىكى ماقالىسىغا قارالسۇن («لېنىن ئەسەرلىرى»، 9 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 165 - 172 - بەتلەر. — تەھرىردىن)، دۇمادىن پايدىلىنىشنى ئومۇمەن رەت قىلمايمىز، لېكىن بىز ھازىر ئالدىمىزدا تۇرغان باشقا بىر ۋەزىپىنى — ئىنقىلاپنى بىۋاستە راۋاجلاندۇرىدىغان يول ئۈچۈن كۆرەش قىلىش ۋەزىپىسىنى ھەل قىلىمىز، دىگەن سۆزمۇ ئويلاپ كۆرۈلسۇن. يەنە 1906 - يىلى (روسىيىدە چىققان) «پرولېتارلار» گېزىتىنىڭ**361** 1 - سانىدا بېسىلغان «بايقۇت توغرىسىدا» دىگەن ماقالىغا قارالسۇن («لېنىن ئەسەرلىرى»، 11 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 123 — 130 - بەتلەر. — تەھرىردىن). بۇ ماقالىدا دۇما جىزمىتىدىن كىچىككىنىلا پايدا كېلىدىغانلىقى تەكىتلەنگەن.

نۇتۇقلار ئېلان قىلىش بىلەن ئالغان پايدىلىرىدىن قېلىشمايدۇ، بەزىدە ئۇنىڭدىن ئالغان پايدىلىرى تېخىمۇ كۆپرەك.

بىز ئۆزىمىزنىڭ ئۆكتەبىرچىلەر دۇماسىغا قاتنىشىشىمىزنىڭ سەۋەبىنىمۇ ئاممىغا خۇددى شۇنداق ئاددىي يوسۇندا چۈشەندۈرۈشىمىز كېرەك. 1905-يىلدىكى دېكابىر مەغلۇبىيىتى ۋە ئىشىمىزنى شۇ مەغلۇبىيەتتىن "قۇتقۇزۇۋېلىش" يولىدا 1906 — 1907-يىللاردا ئېلىپ بارغان سىناقلىرىمىز مۇۋەپپەقىيەت قازانمىغانلىقى تۈپەيلىدىن، ئەكسىيەتچىلەرنىڭ بىزنى بارغانسېرى ناچارلىشىۋاتقان ساختا ئاساسىي قانۇن چىقارغۇچى ئورگانغا ھەيدەپ كىرگۈزۈشى، بەلكى **بۇنىڭدىن كېيىنمۇ** داۋاملىق كىرگۈزۈشى تۇرغان گەپ. بىز ھەر ۋاقىت، ھەر جايدا ئۆز ئېتىقادىمىزدا چىڭ تۇرۇپ، ئۆز نۇقتىنەزەرلىرىمىزنى ئىزچىللاشتۇرۇشىمىز ھەمدە كونا ھاكىمىيەت مەۋجۇتلا بولىدىكەن ۋە ئۇ يىلتىزىدىن قومۇرۇۋېتىلمەيدىكەن، ئۇنىڭ بىرەر ياخشى ئىش قىلىپ بېرىشىدىن ئۈمىت كۈتۈشكە بولمايدىغانلىقىنى قايتا-قايتا سۆزلىشىمىز كېرەك. بىز يېڭى كوتىرلىشنىڭ يېتىپ كېلىشى ئۈچۈن شەرت-شارائىت ھازىرلىشىمىز، بۇ كوتىرلىش يېتىپ كەلگىچە ۋە ئۇنىڭ يېتىپ كېلىشى ئۈچۈن تېخىمۇ قەيسەرلىك بىلەن ئىشلىشىمىز، پەقەت كوتىرلىش شارائىتىدىلا ئەھمىيەتلىك بولغان شوئارنى ئوتتۇرىغا قويماسلىقىمىز لازىم.

بايقۇتنى پرولېتارىيات ۋە بىر قىسىم ئىنقىلابىي بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىنى لىبېراللار ۋە ئەكسىيەتچىلەر بىلەن قارىمۇ-قارشى قىلىپ قويىدىغان **تاكتىكىلىق فاڭجېن** دەپ قاراشمۇ خاتا. بايقۇت تاكتىكىلىق فاڭجېن ئەمەس، بەلكى پەۋقۇلئاددە شارائىتتا ئۇيغۇن كېلىدىغان پەۋقۇلئاددە كۈرەش ۋاستىسى. بولشېۋىزىمنى "زەربىۋازلىق" بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋېتىش خاتا بولغىنىغا ئوخشاش، ئۇنى "بايقۇتچىلىق" بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋېتىشمۇ خاتا، 1905-يىل ئەتىيازدا لوندوندا

چاقىرىلغان بولشېۋىكلەرنىڭ 3 ــ قۇرولتىيىنىڭ قارارى بىلەن مېنشې-ۋىكلەرنىڭ جەنۋەدە چاقىرىلغان ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ قارارى ئوتتۇ-رىسىدىكى پىرىنسىپلىق پەرق مېنشېۋىكلەرنىڭ **تاكتىكىلىق فاكچىنى** بىلەن بولشېۋىكلەرنىڭ **تاكتىكىلىق فاكچىنى** ئوتتۇرىسىدىكى پەرقنى تولۇق چۈشەندۈرۈپ ۋە ئىپادىلەپ بەردى. شۇ ۋاقىتتا بايقۇت ياكى "زەربىۋازلىق" ئوتتۇرىغا قويۇلمىغان ۋە ئوتتۇرىغا قويۇلۇشىمۇ مۇمكىن ئەمەس ئىدى. مەيلى ئىككىنچى دۇمانىڭ سايلام مەزگىلىدە (ئۇ چاغدا بىز بايقۇتچىلار ئەمەس ئىدۇق) بولسۇن، ياكى ئىككىنچى دۇمادا بولسۇن، بىزنىڭ **تاكتىكىلىق فاكچىنىمىز** مېنشېۋىكلەرنىڭ **تاكتىكىلىق فاكچىنىغا** تۇپتىن ئوخشىمايتتى، بۇ ھەممە كىشىگە ۋە ھەر بىر كىشىگە ئايان. بارلىق كۈرەش ئۇسۇللىرى ۋە ۋاستىلىرىدە، ھەر بىر كۈرەش مەي-دانلىرىدا **بۇ ئىككى خىل تاكتىكىلىق فاكچىن** ئوتتۇرىسىدا ئىختىلاپ بولۇپ كەلدى، لېكىن ھېچقانداق بىر ئالاھىدە بولغان، مەلۇم تاكتىكىلىق فاكچىنىڭ ئۆزىگە خاس بولغان كۈرەش ئۇسۇلى زادىلا شەكىللەنمىدى. شۇڭا، ئەگەر **بىرىنچى ياكى ئىككىنچى دۇما-دىن كۈتۈلگەن ئىنقىلاۋىي** ئۈمىتلەرنىڭ يوققا چىققانلىقىنى، يەنى "قانۇنىي"، "كۈچلۈك"، "مەڭگۈلۈك" ۋە "ھەقىقى" ئاساسىي قانۇننىڭ يوققا چىققانلىقىنى بانا قىلىپ، ئۈچىنچى دۇماغا بايقۇت قىلىشنىڭ توغرى-لىقىنى ئىسپاتلاش ياكى بۇنداق بايقۇتنى ئوتتۇرىغا قويۇش ــ بۇ، ئەڭ يامان مېنشېۋىزىم.

## 6

بىز بايقۇتنى تەشەببۇس قىلىشنىڭ ئەڭ كۈچلۈك ۋە ماركىسىزىمغا بىردىن-بىر ئۇيغۇن دەلىللىرىنى ئاخىردا تەتقىق قىلىشقا قالدۇرغان ئىدۇق. كەڭ كولەملىك ئىنقىلاۋىي كوتىرىلىش بولمىسا، ئاكتىپ

بايقۇتنىڭ ئەھمىيىتى بولمايدۇ. مەيلى، شۇنداقمۇ بولسۇن، لېكىن كەڭ كوتىرىلىش كەڭ بولمىغان كوتىرىلىشنىڭ ئەۋج ئېلىشىدىن ھاسىل بولىدۇ. ھازىر مەلۇم كوتىرىلىشنىڭ ئالامەتلىرى كورۇلۇۋاتىدۇ. بىز بايقۇت شوئارىنى ئۇتتۇرىغا قويۇشىمىز كېرەك، چۇنكى بۇ شوئار باشلىنىۋاتقان كوتىرىلىشكە مەدەت بېرىدۇ، ئۇنى ئەۋج ئالدۇرىدۇ ۋە كېڭەيتىدۇ.

مېنىڭچە، سوتسىيال دېموكراتلار ئارىسىدا نىمە ئۇچۇن بايقۇتنى ياقلايدىغان خاھىشنىڭ بارلىغىنى ھەر ھالدا ئېنىقراق چۇشەندۇرۇپ بېرەلەيدىغان **ئاساسلىق** دەلىللەر ئەنە شۇ. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، پۇرولېتارىيات ئارىسىدا كونكرېت ئىش ئېلىپ بېرىۋاتقان يولداشلار، مەسىلىگە قاراشتا، مەلۇم تىپ بويىچە "تۇرغۇزۇلغان" دەلىللەرگە ئەمەس، بەلكى ئىشچىلار ئاممىسى بىلەن ئالاقە قىلىش جەريانىدا ھاسىل قىلغان تەسىراتلىرىنىڭ يىغىندىسىغا ئاساسلىنىدۇ.

ئېلىمىز ئىنقىلاۋىنىڭ تەرەققىياتىنىڭ ئۇزاق مۇددەت توختاپ قېلىش سەۋىۋى توغرىسىدىكى مەسىلە، ئېھتىمال، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئىچىدىكى ئىككى گۇرۇھ ئۇتتۇرىسىدا تا ھازىرغىچە ئىختىلاپ يۇز بەرمىگەن مەسىلىلەردىن بىرى بولسا كېرەك. "پۇرولېتارىيات ماغدۇرىغا كەلمىدى"، بۇنىڭ سەۋىۋى ئەنە شۇ. ئەمەلىيەتتە، ئوكتەبىر-دېكابىر كۇرىشىنى پۇتۇنلەي دېگۇدەك پۇرولېتارىيات **يالغۇز** ئۇستىگە ئالدى. پۇتكۇل مىللەت ئۇچۇن پۇرولېتارىياتلا سىستېمىلىق، تەشكىللىك ۋە ئۇزلۇكسىز كۇرەش ئېلىپ باردى. پۇرولېتارىيات ئاھالە ئارىسىدا (ياۋروپانى كوزدە تۇتقاندا) ئەڭ ئاز نىسبەتنى ئىگىلىگەن بىر مەملىكەتتە بۇنداق كۇرەشلەرنى ئېلىپ بېرىش ئارقىسىدا ھالىدىن كېتىشى ئەجەپلىنەرلىك ئەمەس. ئۇنىڭ ئۇستىگە 12-ئايدىن كېيىن ھوكۇمەت ۋە بۇرژۇئا ئەكسىيەتچى كۇچلىرى بىرلىشىپ دەل شۇ پۇرولېتارىياتقا شىددەتلىك

ھۇجۇم قىلدى ۋە شۇنىڭدىن تارتىپ، ئۇنىڭغا ئۇزلۇكسىز تۇردە شىددەتلىك ھۇجۇم قىلىپ كەلمەكتە، پرولېتارىيات بىر يېرىم يىل ئىچىدە ساقچىلارنىڭ زىيانكەشلىكى ۋە قانۇن جازالىرىنىڭ زۇلمى ئاستىدا تارتىمىغان ئازاۋى قالمىدى، ”جازالاش“ مەقسىدىدە دولەت زاۋۇتلىرىنىڭ تاقىلىشىدىن تارتىپ، كاپىتالىستلارنىڭ ئىشچىلارغا قارشى سۇيىقەستلىرىگە قەدەر بولغان بىر قاتار ئىتتىپاقلىشىپ زاۋۇت تاقاشلار ئىشچىلار ئاممىسىنىڭ نامراتلىغىنى مىسلى كورۇلمىگەن دەرىجىگە يەتكۇزدى. سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ بەزى خادىملىرى: ھازىر ئاما ئارىسىدا كەيپىياتنىڭ ئورلەۋاتقانلىغى ۋە پرولېتارىيات كۇچىنىڭ توپلىنىۋاتقانلىغىنىڭ بەزى ئالامەتلىرى كورۇلمەكتە، دەۋاتىدۇ. تازا مۇئەييەن ۋە سېزىلەرلىك بولمىغان بۇ تەسىراتقا تېخىمۇ كۇچلۇك بىر دەلىل قوشۇلماقتا: بەزى سانائەت تارماقلىرىدا، ئىشلار ھەقىقەتەن جانلىنىپ كەتتى. ئەمىگەك كۇچلىرىگە بولغان ئېھتىياجنىڭ ئېشىشى ئىش تاشلاش ھەركىتىنى مۇقەررەر ھالدا كۇچەيتىدۇ. ئىشچىلار زىيانكەشلىككە ئۇچرىغان ۋە ئىتتىپاقلىشىپ زاۋۇت تاقاشلار يۇز بەرگەن چاغدا تارتقان غايەت زور زىيانلىرىنىڭ ئورنىنى تولدۇرۇۋېلىش، ھېچ بولمىغاندا بىر قىسمىنى تولدۇرۇۋېلىش ئۇچۇن ئامال قىلىدۇ. ئاخىرقى ئۇچىنچى دەلىل، شۇنداقلا ئەڭ كۇچلۇك دەلىل ئىش تاشلاش ھەركىتى تېخى قارار قىلىنمىغان ۋە كوزلەنگەن ئىش بولماي، بەلكى ئىشچىلار تەشكىلاتلىرى تەرىپىدىن ئاللىقاچان قارار قىلىنغان ئەڭ چوڭ ئىش تاشلاش ئىكەنلىگىنى كورسىتىپ بېرىشتىن ئىبارەت. 1907 ـ يىلىنىڭ بېشىدا، 10 مىڭ توقۇمىچىلىق ئىشچىسىغا ۋەكىللىك قىلىدىغان ۋەكىللەر ئوز ئەھۋالىنى مۇھاكىمە قىلغان ۋە شۇ سانائەت تارمىغىدىكى ئىشچىلار ئۇيۇشمىسىنى كۇچەيتىشنىڭ تەدبىرلىرىنى تۇزگەن ئىدى. ئىككىنچى قېتىمقى يىغىلىشقا 20 مىڭ توقۇمىچىلىق ئىشچىسىغا ۋەكىللىك قىلىدىغان

ۋەكىللەر كەلدى، ئۇلار 1907 ـ يىل 7 ـ ئايدا توقۇمىچىلىق ئىشچى ـ لىرىنىڭ **ئومۇمى ئىش تاشلىشىنى** جاكالاشنى قارار قىلدى. بۇ ھەركەت 400 مىڭ ئىشچىنى بىۋاستە ئۆز ئىچىگە ئېلىشى مۇمكىن. بۇ ھەركەت موسكۋا رايونىدىن، يەنى روسىيىنىڭ ئەڭ چوڭ ئىشچىلار ھەركىتى مەركىزىدىن ۋە ئەڭ چوڭ سودا ـ سانائەت مەركىزىدىن باشلىنىدۇ. ئاممىۋى خاراكتېرلىق ئىشچىلار ھەركىتى موسكۋادا ۋە پەقەت موسكۋادىلا ھەل قىلغۇچ سىياسى ئەھمىيەتكە ئىگە كەڭ خەلق ھەركىتى تۈسىنى تېزلا ئېلىشى مۇمكىن. توقۇمىچىلىق ئىشچى ـ لىرى بولسا، بارلىق ئىشچىلار ئاممىسىنىڭ ئىش ھەققى ئەڭ تۆۋەن، ئېڭى ئېچىلمىغان، ئالدىنقى بىرقانچە قېتىملىق ئىشچىلار ھەركىتىدە ھەممىدىن ئاجىزلىق قىلغان ۋە دېھقانلار بىلەن ئالاقىسى ئەڭ قويۇق بولغان تەركىۋىي قىسمى ھېساپلىنىدۇ. تەشەببۇسنىڭ بۇ ئىش ـ چىلاردىن باشلىنىشى شۇنى چۈشەندۈردۇكى، بۇ ھەركەتكە تارتى ـ لىدىغان پرولېتارىيات تەبىقىلىرىنىڭ دائىرىسى ئىلگىرىكىگە قارىغاندا خېلىلا كېڭىيىدۇ. ئىش تاشلاش ھەركىتىنىڭ ئاممىۋى ئارىسىدىكى ئىنقى ـ لاۋىي كوتىرىلىش بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئىكەنلىكى روسىيە ئىنقىلا ـ ۋىنىڭ تارىخىدا كوپ قېتىم ئىسپاتلاندى.

سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ بىۋاستە مەسئۇلىيىتى — بۇ ھەركەتكە يېقىندىن ئېتىۋار بېرىش ۋە بۇنى مۇمكىن قەدەر ئىلگىرى سۈرۈش. بۇ جەھەتتىكى پائالىيەتلەر ئۇكتەبىرچىلەر دۇماسىنى سايلاشقا قارىغاندا، شۈبھىسىز، مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە. ئاممىنى بۇ ئىش تاشلاش ھەركىتىنى راۋاجلاندۇرۇپ مۇستەبىتلىككە قارشى ئومۇمى يۈزلۈك ۋە كەڭ كولەملىك ھۇجۇمغا ئايلاندۇرۇشنىڭ زورۇرلۇ ـ گىگە ھەقىقى ئىشەندۇرۇش لازىم. بايىقۇت شوئارى دىققەت ـ ئېتىۋارنى دۇمادىن بىۋاستە ئاممىۋى كۈرەشكە بۇراشتىن دېرەك بېرىدۇ. بايقۇت شوئارى يېڭى ھەركەتنى سىياسى ۋە ئىنقىلاۋىي

مەزمۇنغا ئىگە قىلىشتىن دېرەك بېرىدۇ.

بەزى سوتسىيال دېموكراتلارنى ئۇچىنچى دۇماغا بايقۇت قىلىش زورۇر دىگەن ئىشەنچكە كەلتۈرۈۋاتقان پىكىر ئاساسەن شۇ. بۇ ــ بايقۇتنى ياقلاش ئۈچۈن كەلتۈرۈلگەن دەلىللەر، شۈبھىسىزكى، بۇ دەلىللەر ماركسىزىمغا ئۇيغۇن كېلىدۇ. ئەمما ئۇنىڭ ئالاھىدە تارىخىي شارائىتقا قارىماي، قۇرۇقتىن-قۇرۇق شوئارنىلا تەكرارلاش بىلەن قىلچە ئورتاقلىغى يوق.

لېكىن بۇ دەلىللەر ھەرقانچە كۈچلۈك بولسىمۇ، مېنىڭچە، ئۇ بىزنى بايقۇت شوئارىنى دەرھال قوبۇل قىلىشقا بەربىر مەجبۇر قىلالمايدۇ. بۇ دەلىللەر شۇنى ئالاھىدە كورسىتىدۇكى، بىز بايقۇتنى رەت قىلمايمىز، بىز مۇۋاپىق پەيتتە بۇ شوئارنى ئوتتۇرىغا قويۇشقا تەييار تۇرۇشىمىز لازىم، بىزنىڭ بايقۇت مەسىلىسىنى قويۇشىمىزنىڭ بايقۇتتىن باش تارتىش كېرەكمۇ ياكى كېرەك ئەمەسمۇ؟① دەپ لىبېرالىزىمچە، چاكىنا ۋە مەنىسىز، ھېچقانداق ئىنقىلاۋىي مەزمۇنى بولمىغان ھالدا مەسىلە قويۇش بىلەن قىلچە ئورتاقلىغى يوق. ئەمىلىيەتتە بۇلار ئېلىمىز ئىنقىلاۋىنىڭ ساۋاقلىرىنى قوبۇل قىلغان روسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرى ئۈچۈن شەك-شۈبھىسىز ئىدى.

بىز ھازىرچە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئىچىدىكى بايقۇتنى ھىمايە قىلىدىغان كىشىلەرنىڭ ئىشچىلار كەيپىياتىنىڭ ئوزگەرگەنلىگى، سانائەتنىڭ جانلانغانلىغى ۋە توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرىنىڭ ئىيۇل ئىش تاشلىشى توغرىسىدا ئېيتقان ھەممە سوزلىرىنى ئىسپاتـ

① سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى مەتبۇئاتىنىڭ سابىق يازغۇچىسى، ھازىر لىبېراللار گېزىتىنىڭ يازغۇچىسى بولغان ل. مارتوۋنىڭ «يولداشلار» گېزىتىگە يازغان ماقالىسىدا كورسەتكەن تىپىك لىبېرالىزىملىق ھوكۇملەرگە قارالسۇن.

لانغان ۋە ئەمىلىيەتكە پۈتۈنلەي ئۇيغۇن پاكىت دەپ تۇرايلى.

بۇلارنىڭ ھەممىسىدىن قانداق يەكۈن چىقىدۇ؟ ھازىر ئىنقىلاۋىي ئەھمىيەتكە ئىگە بولغان بەزى جۇزئىي كوتىرىلىشلەر بارلىققا كەلدى①. بىز بۇ كوتىرىلىشنى ئىمكان قەدەر ئومۇمىي يۈزلۈك ئىنقىلاۋىي كوتىرىلىشكە ۋە كېيىن ھۇجۇم ھەركىتىگە ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن ئۇنى پۈتۈن كۈچ بىلەن قوللىشىمىز ۋە ئەۋج ئالدۇرۇشىمىز لازىممۇ؟ شۈبھىسىز شۇنداق قىلىشىمىز لازىم. سوتسىيال دېموكراتلار ئىچىدە (بەلكىم، «يولداشلار» گېزىتىگە ماقالا يېزىپ تۇرغۇچىلارلا بۇنىڭ سىرتىدا) بۇ ھەقتە باشقىچە پىكىر بولمايدۇ. ئەمما ھازىر، جۇزئىي كوتىرىلىش باشلىنىپ كەتكەن، لېكىن ئاخىرقى ھىساپتا ئۇ ئومۇمىي كوتىرىلىشكە ئايلانمىغان بىر ۋاقىتتا، ھەركەتنى راۋاجلاندۇرۇش ئۈچۈن بايقۇت شوئارىنى ئوتتۇرىغا قويۇشنىڭ زورۇرىيىتى بارمۇ؟ بۇ شوئار ھازىرقى ھەركەتكە تۈرتكە بولالامدۇ؟ بۇ — باشقا بىر مەسىلە، مېنىڭچە، بۇ مەسىلىگە يوق دەپ جاۋاپ بېرىشكە توغرا كېلىدۇ.

---

① بەزىلەر توقۇمىچىلىق ساھەسىدىكى ئىش تاشلاش ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى ھەركىتىنى ئىنقىلاۋىي ھەركەتتىن ئايرىۋېتىدىغان يېڭىچە ھەركەت، دەپ قاراۋاتىدۇ. بىراق، بىز مۇنداق دەپ قارىمايمىز، چۈنكى، بىرىنچىدىن، مۇرەككەپ ھادىسىلەرنىڭ ھەممە ئالامەتلىرىنى ئۈمىتسىزلىك نۇقتىسىدىن ئىزاھلاش — خەۋپلىك بىر ئۇسۇلكى، ئۇ ھەمىشە "ئىگەردە چىڭ ئولتۇرالمىغان" بىرمۇنچە سوتسىيال دېموكراتلارنى گاڭگىرىتىپ قويىدۇ؛ ئىككىنچىدىن، ئەگەر توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرىنىڭ ئىش تاشلىشىدا ئاشۇ خۇسۇسىيەتلەر بولسا، بىز سوتسىيال دېموكراتلار ئەلۋەتتە بۇ خۇسۇسىيەتلەرنى تۈگىتىش ئۈچۈن قەتئىي كۈرەش قىلىشىمىز كېرەك ئىدى. كۈرەشىمىز مۇۋەپپەقىيەتلىك بولۇپ چىقسا، مەسىلە ھەرگىز بىز قويغان دائىرىدىن چىقمايدۇ.

جۈزئى كوتىرىلىشنى ئەۋج ئالدۇرۇپ ئومۇمى كوتىرىلىشكە ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن بىۋاستە دەلىللەر ۋە شوئارلارنى ئوتتۇرىغا قويۇشقا بولىدۇ ھەم ئوتتۇرىغا قويۇش كېرەك. بۇنى ئۈچىنچى دۇماغا بولغان پوزىتسىيە بىلەن چېتىشتۇرۇشنىڭ ھاجىتى يوق. 12 ـ ئايدىن كېيىن يۈز بەرگەن ۋەقەلەرنىڭ پۈتكۈل جەريانى سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ پادىشالىق ئاساسى قانۇنلۇق تۈزۈمىنىڭ رولى مەسىلىسىگە، بىۋاستە كۈرەشنىڭ زورۇرلۇگى مەسىلىسىگە بولغان قاراشلىرىنى تامامەن تەستىقلىدى. بىز شۇنداق دەيمىزكى، خالايىقلار! ئەگەر سىلەر روسىيىدە دېموكراتىيە ئىشىنىڭ 1905 ـ يىل 12 ـ ئايدىن كېيىن دېموكراتىيە ھەركىتىگە جانابى كادېتلار رەھبەرلىك قىلغان مەزگىلدىكىدەك، بىراقلا توۋەنلەپ كېتىشىنى خالىماساڭلار، كوتىرىلىۋاتقان ئىشچىلار ھەركىتىنى قوللاڭلار، بىۋاستە ئاممىۋى كۈرەشنى قوللاڭلار. كۈرەش قىلماي تۇرۇپ، روسىيىدە ئەركىنلىككە كاپالەتلىك قىلغىلى بولمايدۇ.

مۇنداق تەرغىبات، شۈبھىسىزكى، ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئىزچىل تەرغىباتى بولىدۇ، بۇ تەرغىباتقا يەنە: خالايىقلار، ئۈچىنچى دۇماغا ئىشەنمەڭلار، بىز سوتسىيال دېموكراتلاردىن ئۆگىنىپ، دۇماغا بايقۇت قىلىش ئارقىلىق ئېتىراز بىلدۈرۈڭلار! دەپ قوشۇمچە قىلىشىمىز شەرتمۇ؟

ھازىرقى ئەھۋالدا بۇنداق قوشۇمچە قىلىش ھاجەتسىزلا ئەمەس، ھەتتا ئۇنى بىمەنىلىك، كۈلكىلىك دېيىشكە بولىدۇ. ئەمەلىيەتتە، ئۇنداق قىلمىغان تەقدىردىمۇ ئۈچىنچى دۇماغا ھېچكىم ئىشەنمەيدۇ، يەنى ئاھالىنىڭ دېموكراتىيە ھەركىتىنى ئالغا سۈرەلەيدىغان تەبىقىلىرى ئوتمۇشتە **بىرىنچى** دۇماغا ھەقىقەتەن ئومۇمى يۈزلۈك مەپتۇن بولغان، روسىيىدە **ئاساسى قانۇن چىقىرىدىغان** (ئىش قىلىپ ئاساسى قانۇن چىقىرىدىغانلا بولسا قانداق بولسا مەيلى) ئورگاننى

بەرپا قىلىش يولىدىكى **دەسلەپكى** ھەركەتـلەرگە قىزىـقىـپ كەتكەن بولىسمۇ، لېكىن ھازىر ئۈچىنچى دۇمانىڭ ئاساسىي قانۇن چىقىرىدى-غان ئورگىنىغا مەپتۇن بولمايدۇ ھەم مەپتۇن بولۇشىمۇ مۇمكىن ئەمەس.

1905 ـ يىلدا ۋە 1906 ـ يىلنىڭ بېشىدا كەڭ ئاھالىنىڭ دىققەت ـ ئېتىـۋارى، گەرچە پادىـشالىق ئاساسىـي قانۇنـلۇق ئاساسىـدا پەرپا قىلىنىسمۇ **دەسلەپكى** ۋاكالەت ئورگىنىغا تىكىلگەن ئىدى. بۇ ـــ ئەمە-لىيەت. سوتسىيال دېموكراتـلار مۇنـداق ۋاكالەت ئورگىنـىغا قارشى تۇرۇشى ۋە بۇ قارشىلىغىنى ئۇچۇقتىن ـ ئوچۇق بىلدۈرۈشى كېرەك ئىدى.

ھازىر بولسا ئەھۋال باشقىچە، ھازىرقى ۋاقىتنىڭ خۇسۇسىيىتى ـــ **دەسلەپكى** "پارلامېـنت"قا ئىـنتىلىـش، دۇماغا ئىشىنىـش ئەمەس، بەلكى **كوتىرىلىشكە بولغان ئىشەنچنىڭ كەملىگىدۇر.**

مۇنداق ئەھۋال ئاستىدا بايقۇت شوئارىنى بەك بالدۇر ئوتـتۇرىغا قويۇش ھەركەتنى ئەسلا كۈچەيتەلمەيدۇ، ھەركەت جەريانىدا ئەملىي مەۋجۇت توسالغۇلارنى تۈگىتەلمەيدۇ. بۇلا ئەمەس، ئۇنداق قىلىش-نىڭ ھەتتا ئۇز تەرغىباتىمىزنىڭ كۈچىـنى ئاجىزلاشـتۇرۇپ قويۇش خەۋپىمۇ بار، چۈنكى بايقۇت ـــ مەيدانىغا كەلگەن كوتىرىلىشكە ئەگە-شىپ ئوتتۇرىغا قويۇلىدىغان شوئار، ئەپسۇسكى، ھازىـر كەڭ ئاھالە كوتىرىلىشكە ئىشەنمەيۋاتىدۇ ۋە ئۇنىڭ كۈچىنى كورمەيۋاتىدۇ.

شۇڭا، ئاۋال بىر ئامال قىلىپ، بۇ كوتىرىلىشنىڭ كۈچىنى **ئەمەلدە** ئىسپاتلاش كېرەك، ئاندىن كېيىن بۇ كۈچنى ۋاستىلىق ھالدا ئەكس ئەتتۈرىدىغان شوئارنى ئوتتۇرىغا قويۇشقا تامامەن ئۈلگۈرىمىز. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ھۇجۇم خاراكتىرىـدىكى ئىنقىـلاۋىـي ھەركەتـنى قانات يايدۇرۇش ئۈچۈن دىققەت ـ ئېتىۋارنى..... **ئۈچىنچى دۇمادىن بۇرايدىغان** ئالاھىـدە بىر شوئارنى ئوتتۇرىغا قويۇشنىڭ زورۇرىيىتى بارمۇ، دىگەن بىر مەسىلىمۇ بار. ئېھتىمال، بۇنىڭ زورۇرىـيىتى بول-ماس. تەجرىبىسىز ۋە پارلامېنتنى كورۈپ باقمىغان ئاممىنى ھەققى

جەلپ قىلالايدىغان قانداقتۇ مۇھىم بىر نەرسىگە نەزەر سالماسلىق ئۈچۈن، بەلكىم، نەزەر سېلىشقا ئەرزىمەيدىغان ئاشۇ نەرسىگە **بايقۇت قىلىش** كېرەك بولۇپ قالار. ئەمما ھازىرقى دېموكرات ياكى يېرىم دېموكرات ئاممىنى زادىلا جەلىپ قىلالمايدىغان ئورگانغا نەزەر سالماسلىق ئۈچۈن، ئۇنىڭغا بايقۇت ئېلان قىلىش ھاجەت بولۇشى ناتايىن. ھازىر گەپ بايقۇتتا ئەمەس، بەلكى جۇزئى كونترولنى ئومۇمى كونترول قىلىشكە، ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى ھەركىتىنى ئىنقىلاۋىي ھەركەتكە، ئىنتىپاقلىشىپ زاۋۇت تاقاشقا قارشى مۇداپىئەنى ئەكسىيەتچىلەرگە قارشى ھۇجۇمغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن بىۋاستە تىرىشچانلىق كۆرسىتىشتە.

## 7

دېمەك، بايقۇت شوئارى پەۋقۇلئاددە تارىخىي دەۋردە بارلىققا كەلگەن. 1905 ــ يىلدا ۋە 1906 ــ يىلىنىڭ بېشىدا ئوبيېكتىپ ۋەزىيەت كۈرەش قىلىۋاتقان ئىجتىمائى كۈچلەرنىڭ ئالدىغا نوۋەتتىكى تەرەققىيات يولىنى تاللىۋېلىش مەسىلىسىنى، يەنى بىۋاستە ئىنقىلاپ قىلىش يولىغا مېڭىش كېرەكمۇ، ياكى پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق يولىغا بۇرۇلۇش كېرەكمۇ، دېگەن مەسىلىنى قويىدى. بايقۇت توغرىسىدىكى تەرغىباتنىڭ مەزمۇنى ئاساسەن ئاساسىي قانۇن خام خىياللىرىغا قارشى كۈرەش قىلىش ئىدى. كەڭ كۆلەملىك، ئومۇمى يۈزلۈك، شىددەتلىك ۋە كۈچلۈك ئىنقىلاۋىي كونترول قىلىش بايقۇتنىڭ مۇۋەپپەقىيەتلىك بولۇپ چىقىشىنىڭ شەرتى ئىدى.

مۇشۇ جەھەتلەردىن قارىغاندا، 1907 ــ يىلى كۈزدىن ئىلگىرىكى ئەھۋال بۇنداق شوئارنى ئوتتۇرىغا قويۇشنىڭ پۈتۈنلەي ئورۇنسىز ئىكەنلىكىنى ھەم مۇۋاپىق ئەمەسلىكىنى ئىسپاتلىدى.

بىز سايلامغا تەييارلىق كورىدىغان كۆندىلىك خىزمەتلەرنى داۋاملىق ئىشلىشىمىز كېرەك، ئەڭ ئەكسىيەتچى بولغان ۋاكالەت ئورگىنىغا قاتنىششنى رەت قىلىشقا بەك ئالدىراپ كەتمەسلىگىمىز، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا بارلىق تەشۋىقات ـ تەرغىباتلىرىمىزنى مەركەزلەشتۈرۈپ، خەلققە دېكابىر مەغلۇبىيىتى بىلەن شۇنىڭغا ئەگىشىپ ـ لا يۈز بەرگەن ئەركىنلىكنى دەپسەندە قىلىش ۋە ئاساسىي قانۇننى ئاياق ئاستى قىلىش ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنى چۈشەندۈرۈشىمىز لازىم. بىۋاستە ئاممىۋى كۆرەش بولمىسا، بۇنداق ئاياق ئاستى قىلىنىش جەزمەن داۋاملىشىۋېرىدىغانلىقىغا، ھەتتا تېخىمۇ ھەددىدىن ئېشىپ كېتىدىغانلىقىغا ئاممىنى قاتتىق ئىشەندۈرۈشىمىز كېرەك.

دولقۇن كوتىرىلگەندە ۋە بايقۇت شوئارىغا جىددى ئېھتىياج چۈشكەندە، بۇنداق شوئارنى قوللىنىشنى ھەرگىز رەت قىلمايمىز، لېكىن ھازىر پۈتۈن كۈچىمىزنى مەركەزلەشتۈرۈپ، بىۋاستە تەسىر كورسىتىش يولى ئارقىلىق ئىشچىلار ھەركىتىدىكى جۈزئى كوتىرىلىشلەرنى ئەۋج ئالدۇرۇپ، ئومۇمى يۈزلۈك، كەڭ كولەملىك، ئىنقىلاۋىي ھەركەتكە ۋە بارلىق ئەكسىيەتچىلەرگە، ئەكسىيەتچىلەرنىڭ ھۆلىغا قارشى ھۇجۇم قىلىدىغان ھەركەتكە ئايلاندۇرۇشىمىز لازىم.

1907 ـ يىل 6 ـ ئاينىڭ 26 ـ كۈنى

1907 ـ يىل 6 ـ ئاينىڭ 26 ـ كۈنى (7 ـ ئاينىڭ 9 ـ كۈنى) يېزىلغان.

كىتاپچىدىكى تېكىست بويىچە بېسىلدى.

1907 ـ يىلى موسكۋادا نەشر قىلىنغان «ئۈچىنچى دۇماغا بايقۇت قىلىش توغرىسىدا» دىگەن كىتاپچىغا بېسىلغان.

«لېنىن ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە نەشرى، 13 ـ توم، 1 — 32 ـ بەتلەردىن ئېلىندى.

ئىمزا: ن. لېنىن

# خەلقارا سوتسىيالىستلارنىڭ شتۇتگارت قۇرۇلتىيى

يىقىندا يېپىلغان شتۇتگارت قۇرۇلتىيى پرولېتارىيات ئىنتېرناتسىونالىنىڭ 12-قۇرۇلتىيى ئىدى. دەسلەپكى 5 قېتىملىق قۇرۇلتاي ماركس رەھبەرلىگىدىكى 1-ئىنتېرناتسىونال دەۋرىدە (1866 — 1872-يىللاردا) ئېچىلغان ئىدى. شۇ چاغلاردا، بېبېلنىڭ ناھايىتى جايىدا قىلىپ سۆزلىگەن سۆزى بىلەن ئېيتقاندا، كۈرەش قىلىۋاتقان پرولېتارىياتنىڭ خەلقارا ئىتتىپاقلىقىنى يۇقۇرىدىن ئورنىتىش ئۈچۈن ھەركەت قىلىپ كۆرۈلگەن ئىدى. بۇنداق ئۇرۇنۇش ھەرقايسى ئەللەردىكى سوتسىيالىستلار پارتىيىلىرى ئىتتىپاقلاشمىغىچە ۋە مۇستەھكەملەنمىگىچە مۇۋەپپەقىيەتلىك بولالمايتتى، لېكىن 1-ئىنتېرناتسىونالىنىڭ پائالىيىتى ھەممە مەملىكەتلەردىكى ئىشچىلار ھەركىتىگە ئۇلۇغ تۆھپە قوشتى ۋە چوڭقۇر تەسىر قالدۇردى.

1889-يىلى خەلقارا سوتسىيالىستلارنىڭ پارىژ قۇرۇلتىيى 2-ئىنتېرناتسىونالنىڭ قۇرۇلغانلىقىنى جاكالىدى. كېيىنكى قۇرۇلتايلار بىريۇسسېلدا (1891-يىلى)، سيۇرىختا (1893-يىلى)، لوندوندا (1896-يىلى)، پارىژدا (1900-يىلى) ۋە ئامستېردامدا (1904-يىلى) ئۆتكۈزۈلدى. بۇ يېڭى ئىنتېرناتسىونال شۇ قۇرۇلتايلاردا ھەرقايسى ئەللەردىكى كۈچلۈك پارتىيىلەرگە تايىنىپ، ئاخىرى مۇستەھكەملەندى. شتۇتگارت قۇرۇلتىيىغا ياۋروپا، ئاسىيا (ياپونىيە ۋە بىر قىسمى

ھىندىستاندىن)، ئامېرىكا، ئاۋستىرالىيە، ئافرىقا (جەنۇبىي ئافرىقىدىن بىر ۋەكىل بار ئىدى) قىتئەلىرىدىكى 25 دۆلەتتىن جەمئىي 884 ۋەكىل قاتناشقان ئىدى.

خەلقارا سوتسيالىستلارنىڭ شتۇتگارت قۇرۇلتىيىنىڭ ئۇلۇغ ئەھەمىيىتى شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، ئۇ 2-ئىنتېرناتسىونالنىڭ تامامەن مۇستەھكەملەنگەنلىكىدىن، خەلقارا قۇرۇلتايلارنىڭ ئەمەلىي مەسىلىلەرنى ھەل قىلالايدىغان يىغىنغا ئايلىنىپ، پۈتۈن دۇنيا سوتسيالىزم ھەرىكىتىنىڭ خاراكتېرى ۋە فاڭجېنلىرىغا ئىنتايىن زور تەسىر كۆرسەتكەنلىكىدىن دېرەك بېرەتتى. شەكىل جەھەتتە خەلقارا قۇرۇلتاينىڭ قارارلىرى ھەرقايسى ئەللەر ئۈچۈن چەكلەش كۈچىگە ئىگە ئەمەس، لېكىن مەنىۋى جەھەتتە بولسا غايەت زور ئەھمىيەتكە ئىگە، شۇڭا ئۇنىڭ قارارلىرىغا رىئايە قىلماسلىق بەلكىم ھەرقايسى ئەللەر پارتىيىلىرى ئۆز قۇرۇلتايلىرىنىڭ قارارلىرىغا رىئايە قىلمايدىغان ئەھۋالغا قارىغاندىمۇ كەمدىن-كەم ئۇچرايدىغان ھال دېيىشكە بولىدۇ. ئامستېردام قۇرۇلتىيى فرانسىيە سوتسيالىستلىرىنى بىرلەشتۈردى. قۇرۇلتاينىڭ كابىنېتچىلىققا[143] قارشى قارارلىرى ھەقىقەتەن پۈتۈن دۇنيادىكى ئويغانغان پرولېتارىياتنىڭ ئىرادىسىنى گەۋدىلەندۈردى ۋە ھەرقايسى ئەللەر ئىشچىلار پارتىيىلىرىنىڭ سىياسەتلىرىنى بەلگىلەپ بەردى.

شتۇتگارت قۇرۇلتىيى بۇ جەھەتتە ئالغا قاراپ يەنە بىر چوڭ قەدەم تاشلىدى ۋە بىرمۇنچە مۇھىم مەسىلىلەردە سوتسيالىزم ھەرىكىتىنىڭ سىياسىي لۇشيەنىنى بەلگىلەپ بېرىدىغان ئالىي ئورگان بولۇپ قالدى. ئىنقىلاۋىي سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئاغمىچىلىققا قارشى تۇرغانلىقى مەنىسىدىن ئېيتقاندا، شتۇتگارت قۇرۇلتىيى بۇ لۇشيەننى ئامستېردام قۇرۇلتىيىدىنمۇ كەسكىن رەۋىشتە ئېنىق بەلگىلەپ بەردى. گېرمانىيە سوتسيال دېموكرات ئايال ئىشچىلىرىنىڭ كلارا سېت-

كىن مۇھەررىرلىگىدىكى «باراۋەرلىك» ژورنىلى[362] بۇ ھەقتە ناھايىتى ئادىل گەپ قىلدى: "ئايرىم سوتسىيالىستلار پارتىيىلىرىنىڭ ھەر خىل مەسىلىلەر ئۈستىدىكى ئاغمىچىلىق خاھىشلىرى ھەرقايسى ئەل سوتسىيا-لىزىمچىلىرىنىڭ ھەمكارلىقى ئارقىسىدا تۈزىتىلىپ، ئىنقىلاۋىي لۇشيەن قوللىنىلدى".

لېكىن، دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدىغان شۇنداق بىر ئېچىنىشلىق ھادىسىمۇ يۈز بەردىكى، ماركسىزىملىق ئىنقىلاۋىي نۇقتىنەزەرلەرنى ئىزچىل قوغداپ كەلگەن گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى بۇ قېتىم تۇراقسىز بولۇپ چىقتى ياكى ئاغمىچىلىق مەيدانىدا تۇردى. شتۇتگارت قۇرۇلتىيى ئېنگېلسنىڭ گېرمانىيە ئىشچىلار ھەرىكىتى توغرىسىدىكى بىر چوڭقۇر پىكرىنى ئىسپاتلاپ بەردى. ئېنگېلس 1886-يىل 4-ئاينىڭ 29-كۈنى 1-ئىنتېرناتسىونالنىڭ پىشقەدەم جەڭچىسى زورگېغا يازغان خېتىدە مۇنداق دىگەن ئىدى: "بولۇپمۇ نېمىسلار رېيخستاگقا شۇنچە كوپ چاكىنىلارنى قاتناشتۇرغاندىن كېيىن (بىراق بۇنداق بولۇشى مۇقەررەر ئىدى.)، بەزىلەرنىڭ خەلقارا سوتسىيالىزىم ھەرىكىتىنىڭ رەھبەرلىك ھوقۇقىنى تالىشىپ ئوتتۇرىغا چىققانلىقى ئومۇمەن ياخشى ئىش. تېچ دەۋردە گېرمانىيىدە ھەممە نەرسە چاكىنىلىشىپ كەتتى، بۇنداق چاغلاردا، فرانسۇزلارنىڭ كەسكىن رىقابىتىنىڭ بولۇشى مۇتلەق زورۇر، بۇنداق رىقابەت بولمايمۇ قالمايدۇ".[363]

فرانسۇزلارنىڭ كەسكىن رىقابىتى شتۇتگارتتا تەسىر قوزغىدى، بۇ تەسىر ھەقىقەتەنمۇ زورۇر بولۇپ چىقتى، چۈنكى شۇ چاغدا نېمىسلار كوپ چاكىنىلىق قىلدى، روسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرى بۇ نۇقتىغا ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىشى كېرەك. چۈنكى ئېلىمىزنىڭ لىبېراللىرى (ئۇنىڭ ئۈستىگە يالغۇز لىبېراللارلا ئەمەس) گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئەڭ رەسۋا نەرسىلىرىنى ئۈلگە

قىلىشقا جان ـ جەھلى بىلەن ئىنتىلمەكتە، گېرمانىيە سوتسىيال دېموكـ-راتلار پارتىيىسىنىڭ ئەڭ پاراسەتلىك ۋە ئەڭ مەشھۇر مۇتەپەككۇر-لىرى ساختىنا ئابرويىنى بىر ياققا قايرىپ قويۇپ، ئىبرەت ئۈچۈن بۇ ئەھۋالنى فەتئى كورسىتىپ ئوتتى، كلارا سېتكىن ژورنىلىدا مۇنداق يېزىلغان: ”ئامستېردامدا دېيىسدىن قارارى پۈتۈن دۇنيا پۇرولېتارىياتى پارلامېنتىدا بولغان بارلىق بەس ـ مۇنازىرىلەرنىڭ يېتەكچى ئىنقىلاۋىي نۇقتىسى بولغان ئىدى، شتۇتتگارت قۇرۇلتىيىدا فولمارنىڭ مىلىتارىزىم مەسىلىسى ھەيئىتىدە قىلغان سوزى، پەپلوۋنىڭ مۇھاجىرلار مەسىلىسى ھەيئىتىدە قىلغان سوزى، داۋىدنىڭ «ھەم بېرىنشتېيىنىمۇ قوشۇپ قويە-مىز» مۇستەملىكە مەسىلىسى ھەيئىتىدە قىلغان سوزى كېلىشمەسلىكلەر-نى پەيدا قىلغان يارىماس ئاغمىچىلىق مۇقامدىن ئىبارەت بولدى. بۇ قېتىم گېرمانىيە ۋەكىللىرى ھەيئەتلەرنىڭ كوپچىلىكىدە ۋە مەسى-لىلەرنىڭ كوپىنچىسىدە ئاغمىچىلىقنىڭ كاتتىۋاشلىرى بولۇپ قالدى.“ ك. كائۇتسكى شتۇتتگارت قۇرۇلتىيىغا باھا بەرگەندىمۇ ”گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ 2 ـ ئىنتېرناتسونالدا ھازىرغا قەدەر ئويناپ كەلگەن ئەمەلىي رەھبەرلىك رولى بۇ قېتىم قىلچىمۇ كورۇنمىدى“ دەپ يازغان ئىدى.

ئەمدى قۇرۇلتايدا مۇزاكىرە قىلىنغان بەزى مەسىلىلەرنى مۇھاكـ-مە قىلىپ باقايلى. مۇستەملىكە مەسىلىسىدە ھەيئەت ئىچىدە پىكىر ئىختىلاپلىرى بولدى. ئاغمىچىلار بىلەن ئىنقىلاپچىلار ئوتتۇرىسىدىكى تالاشنى قۇرۇلتاينىڭ ئوزى ھەل قىلدى: 127 ئاۋازنىڭ قوشۇلۇشى، 108 ئاۋازنىڭ قارشى چىقىشى، 10 ئاۋازنىڭ ھوقۇقىدىن ۋازكېچىشى بىلەن ئىنقىلاپچىلار كوپ ئاۋازغا ئىگە بولدى. كېزى كەلگەندە شۇنـ-داق بىر ياخشى ھادىسىنىمۇ كورسىتىپ ئوتىمىزكى، روسىيە سوتسىيالىست-لىرىنىڭ ھەممىسى بارلىق مەسىلىدە ئىنقىلاۋىي روھ بويىچە ئاۋاز بەردى. (پولشا ۋەكىللىرىنى ئوز ئىچىگە ئالمىغاندا، روسىيە 20

ئاۋازغا ئىگە بولدى، بۇنىڭدىن روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 10 ئاۋازغا، سوتسىيال ئىنقىلابچىلار[208] 7 ئاۋازغا، ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىنىڭ ۋەكىللىرى 3 ئاۋازغا ئىگە بولدى. ئۇنىڭدىن قالسا، پولشا جەمى 10 ئاۋازغا ئىگە بولدى: بۇنىڭدىن پولشا سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى 4 ئاۋازغا، پولشا سوتسىيالىستلار پارتىيىسى ۋە پولشىنىڭ روسىيىگە تەۋە بولمىغان قىسمى 6 ئاۋازغا ئىگە بولدى. ئاخىردا فىنلاندىيىنىڭ 2 ۋەكىلى 8 ئاۋازغا ئىگە بولدى.)

مۇستەملىكە مەسىلىسى مۇزاكىرە قىلىنغاندا ھەيئەت ئىچىدە ئاغمىچىلار كوپ سانلىق بولۇپ چىقتى، قارار لايىھىسىدە: "قۇرۇلتاي سوتسىيالىزىم شارائىتىدا مەدەنىيەت تارقىتىش رولىنى ئويناش مۇمكىن بولغان ھەرقانداق مۇستەملىكىچىلىك سىياسىتىنى پىرىنسىپ جەھەتتىن ۋە ھەممىلا ۋاقىتتا ئەيىپلەۋەرمەيدۇ" دىگەن غەلىتە جۇملىلەر پەيدا بولدى. بۇ نۇقتىنەزەر ئەمەلىيەتتە توغرىدىن - توغرا بۇرژۇئا سىياسىتىگە، بۇرژۇئا دۇنياقارىشىغا چېكىنگەنلىك، مۇستەملىكىچىلىك ئۇرۇشىنى ۋە ياۋۇزلۇقلارنى ئاقلىغانلىق بىلەن باراۋەر. بىر ئامېرىكىلىق ۋەكىل بۇنى روزۋېلىت تەرىپىگە چېكىنگەنلىك، دىدى. بۇ چېكىنىشنى "سوتسىيالىستىك مۇستەملىكىچىلىك سىياسىتى"نى ۋە مۇستەملىكىلەردە ئەمەلىيەتكە ئۇيغۇن كېلىدىغان ئىسلاھاتلارنى ئېلىپ بېرىش دىگەنگە ئوخشاش ۋەزىپىلەرنى بانا قىلىپ ئاقلىماقچى بولۇش مۇتلەق ئەمەلگە ئاشمايدۇ. سوتسىيالىزىم مۇستەملىكىلەردە ئىسلاھات ئېلىپ بېرىشقا ھېچقاچان قارشى چىققان ئەمەس ھەم قارشى چىقمايدۇ، لېكىن بىزنىڭ "مۇستەملىكىچىلىك سىياسىتىگە" يەنى ئىستىلا قىلىشقا، باشقا مىللەتلەرنى قۇللۇققا چۈشۈرۈشكە، زورلۇققا ۋە تالان - تاراج قىلىشقا قارشى پىرىنسىپلىق مەيدانىمىزنىڭ بوشاشتۇرۇلۇشى بىلەن بۇنىڭ قىلچە ئورتاقلىقى يوق ۋە بولماسلىقى كېرەك. بارلىق سوتسىيالىستىك پارتىيىلەرنىڭ ئەڭ تۆۋەن پۇروگىراممىسى غوجا دولەتلەرگىمۇ،

مۇستەملىكىلەرگىمۇ باپ كېلىدۇ. "سوتسىيالىستىك مۇستەملىكىچىلىك سىياسەت" دېگەن بۇ ئۇقۇمنىڭ ئۆزىلا ئۇچىغا چىققان بىمەنىلىكتىن ئىبارەت. قۇرۇلتاي بۇ جۈملىنى ئۆز قارارىدىن چىقىرىۋەتتى، ئۇنىڭ ئۈستىگە مۇستەملىكىچىلىك سىياسىتىنى ئىلگىرىكى قارارلاردىكىدىنمۇ كەسكىن ئەيىپلىدى، بۇ تامامەن توغرا ئىدى.

سوتسىيالىستلار پارتىيىسىنىڭ ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى مەسىلىسى توغرىسىدىكى قارار بىز روسىيىلىكلەر ئۈچۈن ئالاھىدە زور ئەھمىيەتكە ئىگە. بۇ بىزنىڭ ئالدىمىزدىكى جىددىي ھەل قىلىشقا تېگىشلىك مەسىلە. ستوكھولم قۇرۇلتىيى[291] **پارتىيىسىز** ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىنى ياقلىغان يەنى ئېلىمىزدىكى پلېخانوۋ باشچىلىقىدىكى بىر تۈركۈم كىشىلەرنىڭ ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرى **بىتەرەپ** تۇرۇش توغرىسىدىكى تەشەببۇسىنى مۇئەييەنلەشتۈرگەن ئىدى. لوندون قۇرۇلتىيى[364] **پارتىيىلىك** ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىنى قۇۋۋەتلەش، ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىنىڭ بىتەرەپ تۇرۇشىغا **قارشى تۇرۇش** جەھەتتە بىر قەدەم ئىلگىرىلىدى. ھەممىگە مەلۇمكى، لوندون قۇرۇلتىيىنىڭ قارارى بىر قىسىم ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرى ئىچىدە، بولۇپمۇ بۇرژۇئا دېموكراتلىرىنىڭ مەتبۇئاتلىرىدا قاتتىق تالاش-تارتىش ۋە نارازىلىق پەيدا قىلدى.

شتۇتگارت قۇرۇلتىيىدا مەسىلىنىڭ ماھىيىتى ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرى بىتەرەپ تۇرۇشى كېرەكمۇ ياكى پارتىيىگە تېخىمۇ يېقىنلىشىشى كېرەكمۇ دېگەندىن ئىبارەت بولدى. خەلقارا سوتسىيالىستلار قۇرۇلتىيى ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىنىڭ پارتىيە بىلەن تېخىمۇ يېقىنلىشىشىنى قۇۋۋەتلىدى، كىتاپخانلىرىمىز قۇرۇلتاينىڭ قارارلىرىنى ئوقۇپ كۆرسىلا بۇنىڭغا ئىشىنىدۇ. قاراردا ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىنىڭ بىتەرەپلىكىمۇ، ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىنىڭ پارتىيىسىزلىكىمۇ تىلغا ئېلىنمىغان. كائۇتسكى گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئىچىدە، ئىشچىلار ئۇيۇشم-

لىرىنىڭ پارتىيە بىلەن يېقىنلىشىشىنى قەتئىي قۇۋۋەتلەپ بېبېلنىڭ بىتەرەپلىك تەشەببۇسىغا قارشى چىققان. شۇڭا ئۇ لېيپسىگ ئىشچىلىرىغا شتۇتگارت قۇرۇلتىيى ھەققىدە دوكلات بەرگەن چاغدا («ئالغا» گېزىتى[152]، 1907-يىلى، 209-سانىنىڭ قوشۇمچە بېتى) مۇنداق دەپ جاكالاشقا تامامەن ھەقلىق بولغان:

”شتۇتگارت قۇرۇلتىيىنىڭ قارارىدا ئېيتماقچى بولغانلىرىمىزنىڭ ھەممىسى ئېيتىلغان. **بۇ قارار ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىنىڭ بىتەرەپلىكى توغرىسىدىكى تەشەببۇسلارغا مەڭگۈلۈك خاتىمە بەرگەن“.**

كلارا سېتكىن مۇنداق دەپ يازغان: پرولېتارىيات سىنىپى كۈرەشىنىڭ ئاساسىي تارىخىي يۈزلىنىشىگە، يەنى سىياسىي كۈرەش بىلەن ئىقتىسادىي كۈرەشنى بىرلەشتۈرۈشكە، ھەر خىل تەشكىلاتلارنى مۇمكىن قەدەر سوتسىيالىستىك ئىشچىلار سىنىپىنىڭ بىرلىككە كەلگەن كۈچى قىلىپ زىچ ئۇيۇشتۇرۇشقا پرىنسىپ جەھەتتىن ‹شتۇتگارتتا› ھېچكىم قارشى چىقمىدى. پەقەت روسىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ۋەكىلى يولداش پلېخانوۋ (ئۇنى مېنشېۋىكلەرنىڭ ۋەكىلى دېيىش كېرەك، ئۇلار پلېخانوۋنى ھەيئەتكە ”ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىنىڭ بىتەرەپلىكى“نى ياقلاشقا ئەۋەتكەن) ۋە فرانسىيە ۋەكىللىرى ئۆمىگى ئەزالىرىنىڭ كۆپچىلىكى ئۆز مەملىكەتلىرىنىڭ ئالاھىدىلىكىنى بانا قىلىپ، زادىلا ئىز بېسىپ تۇرالمايدىغان بەزى ئاساسلار ئارقىلىق بۇ پرىنسىپقا بەزى چەكلەرنى قويۇش توغرا بولدى دېگەننى ئىسپاتلاشقا ئۇرۇندى. قۇرۇلتاي قاتناشقۇچىلىرىنىڭ مۇتلەق كۆپچىلىكى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرى بىلەن بىرلىشىپ ھەرىكەت قىلىش توغرىسىدىكى قەتئىي سىياسىتىنى ياقلىدى......“

شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەككى، پلېخانوۋنىڭ ئىز بېسىپ تۇرالمايدىغان (سېتكىننىڭ سۆزى ناھايىتى ئادىل بولدى) بۇ ئاسا-

لىرى ،وسىيەدىكى قانۇنىي گېزىتلەردە ئومۇمى يۈزلۈك ھالدا ئۆز پىتى بېسىلىپ چىقتى. پلېخانوۋ شتۇتگارت قۇرۇلتىيىنىڭ ھەيئەت يىغىنىدا: "روسىيەدە 11 ئىنقىلاۋىي پارتىيە بار" "ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرى بۇ پارتىيىلەرنىڭ قايسىسى بىلەن بىرلىشىپ ھەركەت قىلىشى كېرەك؟" دەپ بايانا كورسەتتى (بۇ نەقىل «ئالغا» گېزىتىنىڭ 196 ـ سانىنىڭ 1 ـ قوشۇمچە بېتىدىن ئېلىنغان). پلېخانوۋنىڭ بۇ كورسەتكەن بانىسى ئەمىلىيەت جەھەتتىنمۇ، پىرىنسىپ جەھەتتىنمۇ توغرا ئەمەس. ئەمىلىيەتتە، روسىيەدىكى مىللەتلەر ئارىسىدا سوتسىيالىستىك پۈرولېتارىياتقا تەسىر كورستىش ئۈچۈن ئىككىلا پارتىيە يەنى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى بىلەن سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار پارتىيىسى، پولشا سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى بىلەن پولشا سوتسىيالىستلار پارتىيىسى، لاتۋىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى بىلەن لاتۋىيە سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار پارتىيىسى ("لاتۋىيە سوتسىيال دېموكراتلار ئىتتىپاقى" دەپمۇ ئاتىلىدۇ)، ئەرمىنىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى بىلەن داشناقسۇتيۇنلار[365] ۋە باشقىلار كۈرەش قىلىۋاتىدۇ. روسىيىنىڭ شتۇتگارت قۇرۇلتىيىغا قاتناشقان ۋەكىللەر ئومگىمۇ دەرھال ئىككىگە بولۇندى. 11 دىگەن سان پۈتۈنلەي ئىشچىلارنى قايمۇقتۇرۇش ئۈچۈن مۇنداقلا ئېيتىلغان سان. پلېخانوۋ شۇنىڭ ئۈچۈن پىرىنسىپ جەھەتتىنمۇ توغرا ئەمەس، پۈرولېتارىيات سوتسىيالىزمى بىلەن ئۇششاق بۇرژۇئا سوتسىيالىزمى ئوتتۇرىسىدىكى كۈرەش روسىيەنىڭ ھەممە يېرىدە، جۈملىدىن ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىدىمۇ مۇقەررەر ئىدى. مەسىلەن، ئىنگلىزلاردا سوتسىيال دېموكراتىك ئىتتىپاق (SDF①)[308] بىلەن "مۇستەقىل ئىشچىلار پارتىيىسى" (ILP②)[366] دىن ئىبارەت بىر بىرىگە قارىمۇ ـ قارشى ئىككى سوتسىيالىستىك

① Social-Democratic Federation. ـ تەھرىردىن

② Independent Labour Party. ـ تەھرىردىن

پارتىيە بولسىمۇ، ئۇلار قارارغا قارشى چىقىشنى خىيالىغىمۇ كەلتۈرمىدى.

شتۇتگارتتا رەت قىلىنغان بىتەرەپلىك ئىدىيىسى ئىشچىلار ھەركە- تىگە بىرمۇنچە زىيان يەتكۈزدى. گېرمانىيە بۇنىڭ روشەن مىسالى. بىتەرەپلىك ئىدىيىسى گېرمانىيىدە ئەڭ كەڭ تارقالدى ھەم ئەڭ كوپ قوللىنىلدى. نەتىجىدە گېرمانىيىدىكى ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرى ئۇچۇق- تىن ـ ئۇچۇقلا ئاغمىچىلىق تەرەپكە ئېغىپ كەتتى، ھەتتا بۇ مەسى- لىدە ناھايىتى ئېھتىياتچانلىق بىلەن ئىش كورگەن كائۇتسكىدەك كىشىمۇ بۇ ئېغىشنى ئاشكارا ئېتىراپ قىلدى. ئۇ لېيپسىگ ئىشچىلىرىغا دوكلات بەرگەن چاغدا ئۇچۇقتىن ـ ئۇچۇق مۇنداق دىدى: گېرمانىيە ۋەكىللەر ئومىگىنىڭ شتۇتگارتتا ئىپادىلىگەن "مۇتەئەسسىپلىكى"نى "چۈشىنىش" ئۇچۇن "ۋەكىللەر ئومىگىنىڭ تەركىۋىگە قاراپ باقساقلا كۇپايە قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ يېرىمى ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىنىڭ ۋەكىللىرى، شۇڭا پارتىيىمىزدىكى 'ئوڭ قانات' كۈچلەر ئۇلارنىڭ پارتىيە ئىچى- دىكى ئەمىلىي كۈچلىرىگە قارىغاندا كۈچلۈكرەك بولۇپ چىقتى".

شەك ـ شۇبھىسىزكى، شتۇتگارت قۇرۇلتىيىنىڭ قارارلىرى روسىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئېلىمىزدىكى لىبېراللار ماختاپ كەلگەن بىتەرەپلىك ئىدىيىسىدىن ئالاقىسىنى قەتئىي ئۈزۈشنى چوقۇم تېزلىتىدۇ. بىز قارامىلىق قىلماي ئۆز لايىغىدا ئېھتىياتچان بولۇشىمىز ۋە تەرتىپ بويىچە ئىش كورۇشىمىز لازىم، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىدا ھارماي ـ تالماي خىزمەت ئىشلەپ، ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىنى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىگە تېخىمۇ يېقىنلاش- تۇرۇشىمىز لازىم.

ئاندىن قالسا، مۇھاجىرلار مەسىلىسى، ئاغمىچىلار بىلەن ئىنقىلاپ- چىلار ئوتتۇرىسىدىكى ئىختىلاپ شتۇتگارت قۇرۇلتىيىنىڭ ھەيئىتى ئىچىدە ئىنتايىن روشەن ئاشكارىلاندى، ئاغمىچىلار قالاق، ئويغانمىغان ئىش- چىلارنىڭ (بولۇپمۇ ياپونلار ۋە جۇڭگولۇقلارنىڭ) كوچۇش ھوقۇقىنى

**چەكلەش** غەرىزىدە بولدى. تار، كاسىپلار ئۇيۇشمىسى پەدىسىدىكى بېكىنمىچىلىك ۋە ئىشچىلار بىرلەشمىچىلىكىگە خاس يەكلىمىچىلىك بۇ كىشىلەرنى شۇنداق ھالغا چۈشۈرۈپ قويىدىكى، ئۇلار سوتسىيالىزىم- نىڭ ۋەزىپىسى پۇرولېتارىياتنىڭ ئىشچىلار ھەركىتىگە تېخى قاتناشمى- غان تەبىقىلىرىنى ئويغىتىش ۋە ئۇيۇشتۇرۇش بولىدىغانلىغىنى سەز- مەي يۈردى. قۇرۇلتاي بۇنداق كەيپىياتلار ئاساسىدىكى ھەممە ئۇرۇنۇشلارنى رەت قىلدى. ھەتتا ھەيئەت ئىچىدە كوچۇش ئەركىنلى- گىنى چەكلەشنى تەشەببۇس قىلغۇچىلارمۇ يوق دىيەرلىك بولدى، خەلقارا قۇرۇلتاينىڭ پۇتكۇل قارارلىرىدا بارلىق ئەللەردىكى ئىشچىلار سىنىپي كۇرەشتە بىردەك ئىتتىپاقلىشىشى لازىم، دەپ ھىساپلاندى.

ئاياللارنىڭ سايلام ھوقۇقى مەسىلىسى توغرىسىدىكى قارارمۇ بىر ئېغىزدىن ماقۇللاندى. پەقەت يېرىم بۇرژۇئا جەمىيىتى بولغان "فابىانچىلار جەمىيىتى"[142] دىكى بىر ئەنگلىيىلىك ئايال ئاياللارنىڭ تولۇق سايلام ھوقۇقىغا ئىگە بولۇشى ئۇچۇن ئەمەس، بەلكى مۈلۈك- دارلارغا پايدىلىق بولغان چەكلىك سايلام ھوقۇقىغا ئىگە بولۇشى ئۇچۇن كۇرەش قىلساقلا بولىدى، دىگەننى قۇۋۋەتلەپ چىقتى. قۇرۇلتايدا بۇ پىكىر قەتئى رەت قىلىندى ۋە ئايال ئىشچىلارنىڭ سايلام ھوقۇقىنى قولغا كەلتۇرۇش يولىدىكى كۇرەشتە، ئەر-ئايال- لارنىڭ ھوقۇقتا باراۋەر بولۇشىنى تەشەببۇس قىلغۇچى بۇرژۇئا تەرەپدارلىرى بىلەن بىرلەشمەستىن، بەلكى پۇرولېتارىياتنىڭ سىنىپي پارتىيىسى بىلەن بىرلىشىشى لازىم دەپ قۇۋۋەتلەندى. قۇرۇلتاي ئاياللارنىڭ سايلام ھوقۇقىنى قولغا كەلتۇرۇش ھەركىتىدە پۇتۇنلەي سوتسىيالىزىم پىرىنسىپىدا ۋە ئەر-ئاياللارنىڭ ھوقۇقتا باراۋەر بولۇش پىرىنسىپىدا چىڭ تۇرۇش كېرەك، بىرەر قۇلايلىقنى كوزلەپ بۇ پىرىنسىپلارنى بۇزمىلاشقا بولمايدۇ، دەپ ھىساپلىدى.

ھەيئەت ئىچىدە، بۇ مەسىلە ئۇستىدە قىزىق بىر ئىختىلاپ

تۇغۇلدى. ئاۋستىرىيىلىكلەر (ۋىكتور ئادلېر، ئادېلگېيد پوپ) ئەرلەرنىڭ ئومۇمى سايلام ھوقۇقىنى قولغا كەلتۇرۇش يولىدىكى تاكتىكىسىنى توغرا تاكتىكا دەپ ئىسپاتلاشقا تىرىشتى، ئۇلار بۇ ھوقۇقتا ئىگە بولۇش ئۈچۈن ئەڭ ياخشىسى ئاياللارنىڭ سايلام ھوقۇقى توغرىسىدىكى تەلەپنىمۇ تەرغىباتتا بىرىنچى ئورۇنغا قويۇپ ئولتۇرماسلىق كېرەك، دەپ ھېسابلىدى. گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلىرى، بولۇپمۇ سېتكىن ئاۋستىرىيىلىكلەر ئومۇمى سايلام ھوقۇقىنى قولغا كەلتۇرۇش ئۈچۈن تىرىشۋاتقان چاغدىلا، بۇ تەشەب- بۇسقا قارشى چىققان ئىدى. ئۇ مەتبۇئاتتا مۇنداق دەپ يازغان ئىدى: ئاياللارنىڭ سايلام ھوقۇقى توغرىسىدىكى تەلەپنى تىلغا ئالماسلىق ھەرقانداق ئەھۋال ئاستىدا ئورۇنسىز بولىدۇ: ئاۋستىرى- يىلىكلەر قولايلىقىنى كوزلەپ، پىرىنسىپنى ئاغمىچىلىق يولى بىلەن قۇربان قىلدى؛ ئەگەر ئاياللارنىڭ سايلام ھوقۇقىنىمۇ قىزغىن ھىمايە قىلغان بولسا، ئۇلار تەرغىباتنىڭ كولىمى بىلەن خەلق ھەركىتىنىڭ كۈچىنى ئاجىزلاشتۇرماي كۈچەيتكەن بولاتتى. ھەيئەت ئىچىدە گېرمانىيىنىڭ ئاتاغلىق ئايال سوتسىيال دېموكراتى تىس پۇتۇنلەي سېتكىننى ياقلىدى. ئادلېرنىڭ ئاۋستىرىيىلىكلەرنىڭ تاكتىكىسىنى ۋاستىلىق ھالدا ياقلاپ چىققان تۈزىتىش لايىھىسى (بۇ تۈزىتىش لايىھىسى سايلام ھوقۇقىنى قولغا كەلتۇرۇش يولىدىكى كۈرەشتە ھەممە ۋاقىت ئەر-ئاياللارنىڭ ھوقۇقتا باراۋەر بولۇشىنى قەتئىي تەلەپ قىلىش لازىملىقى ئۈستىدە ئەمەس، بەلكى بارلىق پۇقرالار- نىڭ سايلام ھوقۇقىنى ھەقىقى تۈردە قولغا كەلتۇرۇش ئۈچۈن ئۈزلۈكسىز كۈرەش ئېلىپ بېرىش ئۈستىدىلا توختالغان.) 9 ئاۋازغا قارشى 12 ئاۋاز بىلەن **رەت قىلىندى.** زىتىز خەلقئارا سوتسىيالىست- لارنىڭ ئاياللار ۋەكىللىرى يىغىنىدا (بۇ ۋەكىللەر يىغىنى شتۇت- گارتتا قۇرۇلتاي بىلەن بىرلا ۋاقىتتا ئۆتكۈزۈلگەن) قىلغان سوزىدە،

ھەيئەتنىڭ ۋە قۇرۇلتاينىڭ كوزقاراشلىرىنى ئىنتايىن ئېنىق ئىپادىلەپ بەردى. ئۇ مۇنداق دېدى: "بىز ئۆزىمىز توغرا دەپ قارىغان ھەممە نەرسىنى پرىنسىپ جەھەتتىن تەلەپ قىلىشىمىز كېرەك، كۈرەش ئۈچۈن كۈچىمىز يېتەرسىز بولغان چاغدىلا، قولغا كەلتۈرگىلى بولىدىغان نەرسىلەرنى قوبۇل قىلىمىز. سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ تاكتىكىسى ئەزەلدىن شۇنداق بولۇپ كەلدى. بىزنىڭ تەلەپلىرىمىز قانچە تۆۋەن بولسا ھوكۇمەتنىڭ يول قويۇشىمۇ شۇنچە ئاز بولىدۇ......" مۇنەۋۋەر ماركسىزىمچىلارنىڭ قەتئىي پرىنسىپلىق ئىنقىلاۋىي تاكتىكىدىن سەل-پەل بولسىمۇ تېيىپ كەتكەن كىشىلەرگە نەقەدەر كەسكىن مۇئامىلە قىلىدىغانلىقىنى كىتاپخانىلىرىمىز ئاۋستىرىيە بىلەن گېرمانىيىدىكى ئايال سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ بەس-مۇنازىرىسىدىن كورۇۋالالايدۇ.

يىغىننىڭ ئاخىرقى كۈنى كوپچىلىك ھەممىدىن بەك كوڭۈل بولۇپ كەلگەن مىلىتارىزىم مەسىلىسى مۇھاكىمە قىلىندى. سېسىق نامى پۇر كەتكەن ھېرۋې ئۇرۇشنى پۈتكۈل كاپىتالىزىم تۈزۈمى بىلەن، مىلىتارىزىمغا قارشى تەرغىباتنى پۈتكۈل سوتسىيالىزىم ئىشى بىلەن بىرلەشتۈرۈشكە ماھىر بولماي، ئۆزىنىڭ پۈتۈنلەي ئىز بېسىپ تۇرالمايدىغان نۇقتىسىنەزىرىنى ياقلاپ چىقتى. ھېرۋېنىڭ ھەرقانداق ئۇرۇشقا ئىش تاشلاش ۋە قوزغىلاڭ كوتىرىش ئارقىلىق "جاۋاپ قايتۇرۇش" توغرىسىدىكى لايىھىسى ئۇنىڭ كۈرەشنىڭ ئۇ ياكى بۇ ۋاستىسىنى قوللىنىش ئىنقىلاپچىلارنىڭ ئالدىنالا كېلىشىپ قويغان قارارىغا باغلىق بولماستىن، بەلكى ئۇرۇش نەتىجىسىدە كېلىپ چىقىدىغان ئىقتىسادىي كىرىزىس ۋە سىياسى كىرىزىسنىڭ ئوبيېكتىپ شارائىتىغا باغلىق بولىدىغانلىقىنى تامامەن چۈشەنمەيدىغانلىقىنى كورسىتىپ بەردى.

ھېرۋې شائىلاقلىق، يۈزەلىك قىلىغان ۋە تەسىرلىك سوز-ئىبارىلەرگە بېرىلگەن ئىكەن، ئۇنىڭغا سوتسىيالىزىمنىڭ چوڭ-چوڭ قائىدىلىرىنى

دوگما هالدا چۈشەندۈرۈش يولى بىلەن رەددىيە بېرىش ناھايىتى كالتا پەملىك قىلىنغان بولاتتى. بولۇپمۇ فولمار ئېغىر خاتالىق ئۆتكۈزدى (بېبېل بىلەن گېدېمۇ بۇنىڭدىن تامامەن خالى بولالمىدى). بۇ ئادەم ئۆزىنىڭ ئۇتۇپ كەتكەن مەمەدانلىقى ۋە چىرىك پارلامېنت مەستانىلىقى بىلەن ھېرۋېنى ئەيىپلەۋەردى، لېكىن ئۆزىنىڭ ئاغمىچىلىقتا خاس تار قارىشى ۋە قاتماللىقى كىشلەرنى ھېرۋېنىڭ مەسىلە قويۇشىدا نەزىرىيە جەھەتتىن بىمەنىلىكى بولسىمۇ، ئۇنىڭ پىكرىدە ئاز-تولا ھاياتىي كۈچ بارلىقىنى ئېتىراپ قىلىشقا مەجبۇر قىلىپ قويغانلىقىنى ئۇقمىدى. ھەركەت يېڭى بۇرۇلۇش ئۈستىدە تۇرغاندا، نەزىرىيە جەھەتتىكى بىمەنىلىك كوپىنچە بەزى ئەمەلىي ھەقىقەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولىدۇ. ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتلار، بولۇپمۇ روزا لىيۇكسېمبۇرگنىڭ ئۆز سوزىدە تەكىتلەپ كورسەتكىنى مەسىلىنىڭ مانا مۇشۇ تەرىپى ئىدى، ئۇلار كىشلەرنى كۈرەشنىڭ پارلامېنت شەكلىگىلا بېرىلىپ كەتمەي، كەلگۈسى ئۇرۇشنىڭ ۋە كەلگۈسى كىرىزىسنىڭ يېڭى شەرت-شارائىتىغا قاراپ ھەركەت قىلىشقا چاقىردى. روزا لىيۇكسېمبۇرگ روسىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ۋەكىللىرى (لېنىن بىلەن مارتوۋ، — بۇ مەسىلە ئۈستىدە بۇ ئىككىيلەن بىر پىكىردە ئىدى) بىلەن بىللە بېبېلنىڭ قاراrىغا تۈزىتىش كىرگۈزۈش لايىھىسىنى قويىدى، بۇ لايىھەدە: ياشلار ئارىسىدا تەرغىبات خىزمىتىنىڭ زورۇرلۇگى ئۇرۇش نەتىجىسىدە كېلىپ چىقىدىغان كىرىزىستىن پايدىلىنىپ، بۇرژۇئازىيىنىڭ يىمىرىلىشىنى تىزلىتىش لازىملىقى، كۈرەش ئۇسۇلى ۋە كۈرەش ۋاستىلىرىنىڭ سىنىپىي كۈرەشنىڭ كەسكىنلىشىشى ۋە سىياسى ۋەزىيەتنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن بىللە مۇقەررەر ھالدا ئۆزگىرىپ تۇرىدىغانلىغىنى ئېتىۋارغا ئېلىش لازىملىغى تەكىتلەپ كورسىتىلگەن. شۇنىڭ بىلەن بېبېلنىڭ دوگما، بىر تەرەپلىمە ۋە جانسىز قارارى ئاخىر، پۈتۈنلەي

يېپ ـ يېڭى تۈسكە كىرىپ، كىشىلەر قولمارلارچە ئىزاھلىيالمايدىغان ھالەتكە كەلدى. مىلىتارىزىمغا قارشى تۈرىمىز، دەپ سوتسىيالىزىمنى ئېسىدىن چىقىرىپ قويغان ھېرۋېچىلەرگە تەنبىھ تەرىقىسىدە قاراردا نەزىرىيە جەھەتتىكى بارلىق ھەقىقەتلەر يەنە بىر قېتىم بايان قىلىندى، بىراق بۇ ھەقىقەتلەر بىزدىن پارلامېنت مەستانىلىكىنى[237] ئاقلاش، تېچلىق ۋاستىسىگە ھە دەپ چوقۇنۇۋېرىش، بىرقەدەر تېچ ۋە خاتىرجەم ۋەزىيەتكە مەدھىيە ئوقۇشنى ئەمەس، بەلكى بارلىق كۈرەش ۋاستىلىرىنى ئېتىراپ قىلىش، روسسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ تەجرىبىلىرىنى ئېتىۋارغا ئېلىش، ھەركەتنىڭ ئىجابى ۋە ئىجادى تەرەپلىرىنى جارى قىلدۇرۇشنى تەلەپ قىلىدۇ.

بىز تالاي تىلغا ئېلىپ ئۆتكەن سىېتكىن ژورنىلىدا قۇرۇلتاينىڭ مىلىتارىزىمغا قارشى قارارىدىكى بۇ ئەڭ كورۇنەرلىك ۋە ئەڭ مۇھىم خۇسۇسىيەتلەر ئىنتايىن توغرا كورسىتىلگەن. سىېتكىن مىلىتارىزىمغا قارشى قارار ئۈستىدە توختالغاندا مۇنداق دەپ يازغان: "بۇ يەردە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئىنقىلاۋىي شىجائىتى (Tatkraft) ۋە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئۆز كۈرەش ئىقتىدارىغا بولغان قەتئىي ئىشەنچى ئاخىر غەلىبىگە ئېرىشتى، بىر تەرەپتىن، ئاجىزلىق ئىنجىلى بولغان ئۈمىتسىزلىكنى ۋە كۈرەشنىڭ كونا، نوقۇل پارلامېنت شەكلى بىلەنلا چەكلىنىدىغان جاھىلانە ئۇرۇنۇشلار بىتچىت قىلىندى؛ يەنە بىر تەرەپتىن، ھېرۋېي كەبى فرانسۇز يېرىم ھوكۇمەتسىزلىرىنىڭ مىلىتارىزىمغا قارشى ئەخمىقانە ۋاستىلىرىمۇ بىتچىت قىلىندى. ئاخىر ھەيئەت ۋە ھەرقايسى ئەللەرنىڭ 900 گە يېقىن ۋەكىلى تەرىپىدىن بىر ئېغىزدىن ماقۇللانغان قاراردا ئىنقىلاۋىي ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ ئۆتكەن نوۋەتتىكى خەلقارا قۇرۇلتايدىن بۇيانقى غايەت زور يۈكسىلىشلەر قىزغىن ئىزھار قىلىندى، قاراردا شۇ نەرسە پۇرولېتارىياتنىڭ تاكتىكا پىرىنسىپى قىلىپ قويۇلدىكى، بۇ تاكتىكا جانلىق بولسۇن، ئۇ راۋاج-

لىنالايدىغان بولسۇن، ئۇ ئۆزىنىڭ كەسكىنلىشىش شەرت - شارائىتىنىڭ پىشىپ يېتىلىشىگە ئەگىشىپ **كەسكىنلىشىپ** بارىدىغان بولسۇن (Zuspitzung).»

ئېرۋېنىڭ پىكىرلىرى رەت قىلىندى، لېكىن، ئۇنىڭ رەت قىلىنىشى بىلەن ئاغمىچىلىق توغرا بولۇپ كەتمەيدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇ دوگما ۋە پاسسىپ نۇقتىئىنەزەرلەر ئاساسىدا رەت قىلىنغانمۇ ئەمەس، تېخىمۇ كەسكىن ۋە تېخىمۇ يېڭى كۈرەش ئۇسۇلىنى قوللىنىش توغرىسىدىكى جىددى تەلەپ خەلقارا پرولېتارىيات تەرىپىدىن تامامەن ئېتىراپ قىلىنغان، شۇنداقلا ئۇ بارلىق ئىقتىسادىي زىددىيەتلەرنىڭ ئۆتكۈرلىشىشى ۋە كاپىتالىزم تۇغدۇرىدىغان كرىزىسنىڭ بارلىق شەرت - شارائىتىغا باغلىق بولۇپ قالغان ئىدى.

ھېرۋېچە قۇرۇق تەھدىت سېلىش ئەمەس، بەلكى ئىجتىمائىي ئىنقىلابنىڭ مۇقەررەرلىكىنى ئېنىق تونۇش، تەۋرەنمەستىن ئاخىرغىچە كۈرەش قىلىشقا بەل باغلاش، ئەڭ ئىنقىلابىي كۈرەش ۋاستىلىرىنى قوللىنىشقا تەييارلىنىش — مانا بۇ شتۇتگارت خەلقارا سوتسىيالىستلار قۇرۇلتىيىنىڭ مىلىتارىزم مەسىلىسى توغرىسىدىكى قارارىنىڭ ئەھمىيىتى.

پرولېتارىياتنىڭ زور قوشۇنى بارلىق ئەللەردە كۈندىن - كۈنگە مۇستەھكەملەنمەكتە. ئۇلارنىڭ ئېڭى، ئىتتىپاقلىقى ۋە ئىرادىسى كۈنلەپ ئەمەس، سائەتلەپ ئۆسۈپ بارماقتا. كاپىتالىزم كرىزىسىنىڭ پات - پات بولۇپ تۇرۇۋاتقانلىقىدىن قاتتىق تەشۋىشلىنىپ، پرولېتارىيات زور قوشۇنىنىڭ كاپىتالىزمنى گۇمران قىلىش مەقسىدىدە ئاشۇ كرىزىسلەردىن پايدىلىنىپ كېتىشىدىن ئەندىشە قىلماقتا.

1907 - يىلى 9 - ئايدا يېزىلغان.
1907 - يىلى 10 - ئايدا «1908 - يىللىق ئاممىباپ كالىندار»غا بېسىلغان.
ئىمزا: ن.ل.

كالىنداردىكى ئەسلى تېكىستى بويىچە بېسىلدى.
«لېنىن ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە نەشرى، 13 - توم، 66 — 76 - بەتلەردىن ئېلىندى.

# «12 يىلدىن بۇيان» دېگەن ماقالىلار توپلىمىغا كىرىش سۆز[367]

كىتاپخانىلارغا تونۇشتۇرۇلۇۋاتقان توپلام 1895 ـ يىلدىن 1905 ـ يىلغىچە بولغان ئارىلىقتا يېزىلغان ئەسەرلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇ توپلامغا كىرگۈزۈلگەن ئەسەرلەرنىڭ ھەممىسىدە ئاساسەن، روسسىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ پروگراممىسى، تاكتىكىسى ۋە تەشكىلىي مەسىلىلىرى بايان قىلىنغان. بۇ مەسىلىلەر روسسىيىدىكى ماركسىزىملىق پىكىر ئېقىمىنىڭ ئوڭ قانىتى بىلەن بولغان كۈرەشتە ھەمىشە ئوتتۇرىغا قويۇلۇپ ھەم تەتقىق قىلىنىپ كەلمەكتە.

بۇ كۈرەش دەسلەپ مەملىكىتىمىزنىڭ 90 ـ يىللاردىكى قانۇنىي ماركسىزىمنىڭ[157] ئاساسىي ۋەكىلى بولغان سترۇۋېغا ئەپەندىگە قارشى نوقۇل نەزەرىيە ساھەسىدە ئېلىپ بېرىلدى. 1894 ـ يىلنىڭ ئاخىرى ۋە 1895 ـ يىلنىڭ باشلىرى مەملىكىتىمىزدىكى قانۇنىي سىياسىي مۇلاھىزە ساھەسىدە كەسكىن بۇرۇلۇش بولغان دەۋر بولدى. مەملىكىتىمىزدىكى سىياسىي مۇلاھىزە خاراكتېرىدىكى ماقالىلاردا ماركسىزىم "ئەمگەكنى ئازات قىلىش جەمئىيىتى"[35] نىڭ چەتئەللەردىكى ئەربابلىرى تەرىپىدىنلا ئەمەس، بەلكى روسسىيىدىكى سوتسىيال دېموكراتلار تەرىپىدىنمۇ تۇنجى قېتىم تونۇشتۇرۇلدى. يازغۇچىلىق ساھەسىدىكى جانلىنىشلار ۋە ماركسىزىمچىلارنىڭ شۇ چاغدا ئىلغار يازغۇچىلىق ساھەسىدە مۇتلەق دېگۈدەك ھوكۇمرانلىق ئورۇننى ئىگىلەپ تۇرغان نارودنىكلارنىڭ كونا كاتتىۋېشى (مەسىلەن، ن. ك.

مىخائىلوۋسكىي) بىلەن ئېلىپ بارغان قىزغىن بەس-مۇنازىرىسى روسىيەدە ئاممىۋى ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ يۇكسەلگەنلىكىنىڭ شەپىسى ئىدى. روسىيە ماركسىزىمچىلىرىنىڭ يېزىقچىلىق پائالىيىتى پۇرولېتارىيات قوزغىغان كۈرەشنىڭ، يەنى 1896-يىلدىكى مەشھۇر پېتېربۇرگ ئىش تاشلىشنىڭ[62] بىۋاستە مۇقەددىمىسى بولدى. بۇ ئىش تاشلاشلار پۈتكۈل ئىنقىلاۋىمىزدىكى ئەڭ قۇدرەتلىك ئامىل يەنى كېيىنكى ۋاقىتلاردا ئۈزلۈكسىز ئەۋج ئالغان ئىشچىلار ھەركىتى ئۈچۈن يېڭى دەۋر ئېچىپ بەردى.

شۇ چاغدىكى يازغۇچىلىق شەرت-شارائىتى سوتسىيال دېموكراتلارنى ئېزوپ مەسەللىرىچە سۆزلەر بىلەن سۆزلىشىشكە ۋە ئەمەلىيەت بىلەن سىياسىدىن ناھايىتى يىراقتا تۇرىدىغان ئەڭ ئاددىي قائىدىلەر ئۈستىدىلا سۆزلىشىشكە مەجبۇر قىلغان ئىدى. بۇ ھال ھەر خىل ماركسىزىمچىلارنىڭ نارودنىكلىققا قارشى كۈرەشتە ئىتتىپاق تۇزۇشىنى بەك ئاسانلاشتۇردى. بۇ كۈرەشنى مەملىكەت سىرتىدىكى ۋە ئىچىدىكى سوتسىيال دېموكراتلاردىن باشقا، سترۇۋې جاناپلىرى، بۇلگاكوۋ جاناپلىرى، تۇگان-بارانوۋسكى جاناپلىرى، بېردىيېۋ جاناپلىرى ۋە باشقىلارمۇ ئېلىپ باردى. بۇلارنىڭ ھەممىسى بۇرژۇئا دېموكراتلىرى بولۇپ، نارودنىكلار بىلەن ئادا-جۇدا بولغانلىقى بىزگە ئوخشاش پۇرولېتارىيات سوتسىيالىزىمىغا ئەمەس، بەلكى مىشچانلار سوتسىيالىزىمى (ياكى دېھقانلار سوتسىيالىزىمى)دىن بۇرژۇئا لىبېرالىزىمىغا ئۆتكەنلىكىدىن دېرەك بېرەتتى.

ھازىرقى ۋاقىتتا، روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ تارىخى، جۈملىدىن كادېتلار پارتىيىسىنىڭ[84] تارىخى بولۇپمۇ سترۇۋې جاناپلىرىنىڭ ئۆزگەرگەنلىكى (ئوكتەبىرچىلەر پارتىيىسى[85] تەرەپكە قاراپ ئۆزگەرگەنلىكى) بۇ ھەقىقەتنى ئوچۇق-ئوچۇق كۆرسىتىپ بەردى، ئۇنى سىياسىي مۇلاھىزە ساھەسىدىكى ئاددىي ساۋاتقا ئايلاندۇرۇپ قويدى.

لېكىن، 1894 — 1895 ـ يىللىرىدا، بۇ ھەقىقەتنى مەلۇم يازغۇچىنىڭ ئانچە روشەن بولمىسىمۇ ماركسىزىمدىن سەل ـ پەل چەتلىگەن بەزى ئالامەتلىرى بىلەنلا ئىسپاتلىغىلى بولاتتى، ئۇ چاغدا، بۇ ھەقىقەت ئەمدىلا سېزىلىۋاتقان ئىدى. شۇنىڭ ئۈچۈن مەن ستىرۇۋې جاناپ- لىرىغا قارشى يېزىلغان ماقالامنى («نارودنىكلىقنىڭ ئىقتىسادىي مەزمۇنى ۋە ئۇنىڭ ستىرۇۋې جاناپلىرىنىڭ كىتاۋىدا تەنقىت قىلى- نىشى»، بۇ ماقالا ك. تۇلىن دىگەن ئىمزا بىلەن مەتبۇئات تەكشۇ- رۇش ئورگىنى تەرىپىدىن كويدۇرۇۋېتىلگەن «روسىيىنىڭ ئىقتىسادىي تەرەققىياتى مەسىلىسىگە دائىر ماتىرىياللار» دىگەن ماقالىلار توپلى- مىنىڭ[159] 1895 ـ يىلدىكى سانكت ـ پېتېربۇرگ نەشرىگە كىرگۈزۈل- گەن①) ھازىر 3 مەقسەت بىلەن يىغىۋاشتىن تولۇق تېكىستى بىلەن باستۇردۇم. بىرىنچىدىن، كىتاپخانىلار ستىرۇۋې جاناپلىرىنىڭ ئەسەر- لىرى ۋە نارودنىكلارنىڭ 1894 — 1895 ـ يىللىرىدا ماركسىزىمچىلارغا قارشى يازغان ماقالىلىرى بىلەن تونۇش ئىكەن، ستىرۇۋې جاناپ- لىرىنىڭ نۇقتىنەزەرلىرىنى تەنقىت قىلىش ھىلىمۇ ئەھمىيەتلىك. ئىككىنچىدىن، بىز نارودنىكلارغا بىرلىكتە قارشى **تۇرۇۋاتقان بىر ۋاقىتتا**، ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ ستىرۇۋې جاناپ- لىرىنى ئاگاھلاندۇرۇپ قويۇشى بىزنى شۇ جاناپلار بىلەن ئىتتىپاق تۈزدى، دەپ ئەيىپلەۋاتقان كىشىلەرگە جاۋاپ بېرىش ۋە ستىرۇۋې جاناپلىرىنىڭ زور ئەھمىيەتلىك سىياسى ھاياتىغا باھا بېرىشتىمۇ ئەھمىيەتلىك. ئۈچىنچىدىن، ئىلگىرى ستىرۇۋې جاناپلىرى بىلەن ئېلىپ بېرىلغان ۋە كوپ جەھەتلەردە ۋاقتى ئۆتۈپ كەتكەن بەس ـ مۇنازى- رىلەرنى چوڭ تەربىيىۋى ئەھمىيىتى بولغان ئەينەك قىلىشى مۇمكىن.

---

① «لېنىن ئەسەرلىرى»، 1 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 311 — 481 ـ بەتلەرگە قارالسۇن. — تەھرىردىن

بۇنداق ئەينەك نەزىرىيە جەھەتتە مۇرەسسە قىلىشقا بولمايدىغان بەس-مۇنازىرىنىڭ ئەمەلىيەت ۋە سىياسى جەھەتتىكى قىممىتىنى ئىپادىلەيدۇ. كىشىلەر ئىنقىلاۋىي سوتسيال دېموكراتلارنى "ئىقتىساتچىلار"، بېرنشتېينچىلار ۋە مېنشېۋىكلەر بىلەن بەس-مۇنازىرە قىلىشقا بەك خۇشتار، دەپ كۇرمىنىڭ قېتىم ئەيىپلەشكەن ئىدى. ھازىرقى ۋاقىتتا بۇ ئەيىپلەشلەر سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئىچىدىكى "مۇرەسسەچىلەر" ئارىسىدا ۋە سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسى سىرتىدىكى "تىلەكداش" يېرىم سوتسيالىزىمچىلار ئارىسىدا تازا بازىرى ئىتتىك مالغا ئايلىنىپ قالدى. بىزدە، روسىيىلىكلەر، جۇملىدىن سوتسيال دېموكراتلار بولۇپمۇ بولشېۋىكلەر بەس-مۇنازىرىنى ۋە بولگۇنچىلىكنى بەك ياقتۇرىدۇ، دىيىشكە تازا خۇشتار كىشىلەر بار. بىزدە، كاپىتالىستىك ئەللەرنىڭ شارائىتى، جۇملىدىن روسىيە بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىنىڭ شارائىتى بولۇپمۇ مەملىكىتىمىزدىكى زىيالىلارنىڭ تۇرمۇش ۋە پائالىيەت شارائىتى كىشىلەرنى سوتسيالىزىمدىن لىككىدە لىبېرالىزىمغا سەكرەپ ئوتۇشنى بەك ياقتۇرىدىغان قىلىپ قويغانلىقىنى ئېسىدىن چىقىرىپ تاشلاشقا خۇشتار كىشىلەرمۇ بار. بۇنىڭدىن 10 يىل ئىلگىرى بولغان ئەھۋاللارنى شۇ چاغدا "ستروۋېچىلىق" بىلەن قانداق نەزىرىيىۋى ئىختىلاپلارنىڭ بولغانلىقىنى ۋە پارتىيىلەرنىڭ سىياسى جەھەتتىن پۇتۇنلەي ئاجرىلىپ كېتىشكە، پارلامېنتتا، بىرمۇنچە مەتبۇئاتلاردا، خەلق يىغىلىشلىرىدا ۋە باشقا سورۇنلاردا رەھىمسىز كۇرەشلەرنىڭ پەيدا بولۇشىغا قانداق كىچىك ئىختىلاپلار (دەسلەپتە كىچىك بولۇپ كورۇنىدىغان ئىختىلاپلار) سەۋەپ بولغانلىقىنى مۇشۇ نۇقتىدىن كۇزىتىپ چىقىش ناھايىتى پايدىلىق.

مەن ستروۋې جاناپلىرىغا قارشى يېزىلغان بۇ ماقالا توغرىسىدا يەنە شۇنى كورسىتىپ ئوتۇشۇم كېرەككى، بۇ ماقالا 1894-يىلى

كۆزدە شۇ چاغدىكى ماركسىزىمچىلارنىڭ كىچىك بىر گۇرۇپپىسىدا مەن بەرگەن مەخسۇس دوكلات ئاساسىدا يېزىلغان ئىدى. شۇ چاغدا پېتېربۇرگدا ئىش ئېلىپ بېرىۋاتقان بىر تۇركۇم سوتسىيال دېموكراتلار بىر يىلدىن كېيىن ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئازاتلىقى ئۈچۈن كۈرەش قىلىش جەمىيىتى[61] نى قۇردى. ئۇلار ئارىسىدا بۇ گۇرۇپپىغا قاتناشقانلاردىن ست، ر. ۋە مەن بار ئىدۇق. شۇ چاغدىكى قانۇنىي ماركسىزىمچى يازغۇچىلاردىن پ. ب. ستروۋې، ئا. ن. پوترېسوۋ ۋە ك. لار قاتناشقان ئىدى. مەن بۇ گۇرۇپپىدا «ماركسىزىمنىڭ بۇرژۇئا ئەسەرلىرىدىكى ئىنكاسى» دېگەن مەخسۇس تېمىدا دوكلات بەرگەن ئىدىم. بۇ تېمىدىن ستروۋې بىلەن بولغان بۇ قېتىمقى بەس-مۇنازىرىنىڭ 1895-يىل ئەتىيازدا بېسىلغان ھىلقى ماقالىدىكىگە قارىغاندا كوپ ئۆتكۈر ۋە ئېنىق (سوتسىيال دېموكراتنىڭ يەكۈن بويىچە ئېيتقاندا) بولغانلىقىنى كورۈۋېلىش مۇمكىن. بىر تەرەپتىن، مەتبۇئات تەكشۈرۈپ تۇرۇلىدىغانلىقتىن، يەنە بىر تەرەپتىن، نارودنىكلىققا بىرلىكتە قارشى تۇرۇش ئۈچۈن قانۇنىي ماركسىزىمچىلار بىلەن "ئىتتىپاق" تۈزۈشكە توغرا كەلگەنلىكتىن، ئۇ ماقالا يۇمشاقراق يېزىلغان ئىدى. شۇ چاغدا، پېتېربۇرگدىكى سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ ستروۋې جاناپلىرىنى "سولغا تارتىشى" نەتىجىسىز قالمىدى، ستروۋې جاناپلىرىنىڭ كويدۇرۇۋېتىلگەن توپلام (1895-يىل)دا بېسىلغان ماقالىسى ۋە «يېڭى سوز» ژورنىلى[76] (1897-يىل)دا بېسىلغان بەزى ماقالىلىرى بۇنى ئېنىق ئىسپاتلاپ بېرىدۇ.

بۇنىڭدىن باشقا، 1895-يىلى ستروۋې جاناپلىرىغا قارشى يېزىلغان ماقالىنى ئوقۇغاندا، بۇ ماقالىنىڭ كوپ جەھەتلەردە كېيىنكى ۋاقىتلاردا يېزىلغان ئىقتىسادىي ئەسەرلەر («بولۇپمۇ «كاپىتالىزىمنىڭ راۋاجلىنىشى») نىڭ تېزىسى ئىكەنلىكىنى كوزدە تۇتۇش كېرەك. ئاخىردا، كىتاپخانلارنىڭ دىققىتىنى بۇ ماقالىنىڭ ئاخىرقى بىرنەچچە بېتىگە جەلىپ

قىلىش كېرەك، بۇ بەتلەردە، ماركسىزىمچىلارنىڭ قارىشىچە، بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى ھارپىسىدا تۇرۇۋاتقان مەملىكەتتىكى ئىنقىلاۋىي دېموكراتلاردىن بولغان نارودنىكلارنىڭ **ياخشى** خۇسۇسىيەتلىرى بىلەن ياخشى تەرەپلىرى ئالاھىدە كۆرسىتىلگەن. بۇ يەردە بەزى قائىدىلەر نەزىرىيە جەھەتتىن شەرھىلەنگەن، بۇ قائىدىلەر 12، 13يىل ئۆتكەندىن كېيىن ئىككىنچى دۇما سايلىمى ۋاقتىدىكى "سولچىلار ئىتتىپاقى"دا ۋە "سولچىلار ئىتتىپاقى"نىڭ تاكتىكىلىرىدا ئەمىلىيەت ۋە سىياسى جەھەتلەردە ئەكس ئەتتى. پرولېتارىيات بىلەن دىخانلارنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتۇرىسىنى يولغا قويۇش ئىدىيىسىگە قارشى تۇرغان ۋە سولچىلار ئىتتىپاقىغا قەتئىي قارشى تۇرغان مېنشېۋىكلەر بۇ ساھەدە «تاڭ نۇرى» ژورنىلى[147] بىلەن كونا «ئۇچقۇن» گېزىتى[138] كۆچىنىڭ بېرىچە قوللاپ كەلگەن ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ ئىنتايىن مۇھىم كونا ئەنئەنىلىرىدىن يۈز ئۆرۈدى؛ روشەنكى، "سولچىلار ئىتتىپاقى"نىڭ تاكتىكىسىغا چەك ۋە شەرت بىلەن يول قويۇشتا مۇقەررەر ھالدا ماركسىزىمنىڭ نارودنىكلىققا بولغان ئاساسىي نەزىرىيىۋى كۆزقاراشلىرى ئاساس قىلىنىدۇ.

1894 ــ 1895 ـ يىللىرى سترۇۋېغا قارشى يېزىلغان ماقالىلاردىن كېيىن، 1897 ـ يىلىنىڭ ئاخىرىدا، سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ 1895 ـ يىلى پېتېربۇرگدا ئىشلىگەن خىزمەتلىرىنىڭ تەجرىبىلىرىگە ئاساسەن يەنە «روسسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ ۋەزىپىلىرى» دىگەن ماقالا يېزىلدى①. مۇشۇ توپلامغا كىرگۈزۈلگەن باشقا ماقالىلار ۋە كىتاپچىلاردا سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ ئوڭ قانىتى بىلەن ئېلىپ بارغان بەس ـ مۇنازىرە شەكلىدە بايان قىلىنغان بەزى كۆزقاراشلار

① مۇشۇ تومنىڭ 167 ــ 203 ـ بەتلىرىگە قارالسۇن. ــ تەھرىردىن

بۇ كىتاپچىدا توغرىدىن ـ توغرا بايان قىلىندى. «ۋەزىپىلەر» دىگەن بۇ ئەسەرنىڭ پارتىيىمىز تەرەققىياتىدىكى تۇرلۇك دەۋرلەر بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى ئېنىق كورسىتىپ بىرىش مەقسىدىدە، بۇ ئەسەر ئۇچۇن يىزىلغان بىرنەچچە پارچە كىرىش سوز قايتىدىن بىسىلدى (مەسىلەن، ئاكسىلرود يازغان كىرىش سوزدە بۇ كىتاپچىنىڭ "ئىقتىساتـ ۋازلىق"قا قارشى كۇرەش بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى نۇقتىلىق هالدا كورسىتىپ بىرىلگەن، 1902 ـ يىلدىكى كىرىش سوزدە بولسا، خەلق ئىرادىچىلىرى[36] بىلەن خەلق هوقۇقچىلىرى[39] نىڭ ئوزگىرىشى نۇقتىلىق هالدا كورسىتىلگەن).

«يەرلىك ئاپتونومىيە ئىدارىلىرىگە زىيانكەشلىك قىلغۇچىلار ۋە لىبىرالىزىمنىڭ هاننىباللىرى»① دىگەن ماقالا 1901 ـ يىلى چەتئەلـ دە چىقىدىغان «تاڭ نۇرى» ژورنىلىدا ئىلان قىلىندى. بۇ ماقالا سوتسىيال دىموكراتلارنىڭ سىياسىيون سۇپىتىدىكى سترۇۋې بىلەن بولغان ئالاقىسىنى ئۇزۇپ تاشلىدى. 1895 ـ يىلىلا ئۇنىڭغا ئاگاهلاندۇـ رۇش بىرىپ، مۇشۇنىداق بىر ئىتتىپاقچىدىن ئېھتىياتچانلىق بىلەن چەك ـ چىگرىنى ئېنىق ئاجرىتىشقا باشلىغان ئىدى. 1901 ـ يىلى بىرـ قەدەر ئۇزۇل ـ كىسىل، هەتتا ساپ دىموكراتىك تەلەپتە چىڭ تۇرالـ مايدىغان بۇ لىبىرالىزىمچىغا قارشى يەنە ئۇرۇش ئىلان قىلىندى.

1895 ـ يىلى يەنى غەرپتە "بىرنشتىينچىلار" مەيدانغا كىلىشتىن ۋە روسىيىدىكى نۇرغۇن "ئىلغار" يازغۇچىلار ماركسىزىمدىن ئالاقىسىنى ئۇزۇل ـ كىسىل ئۇزۇشتىن بىرنەچچە يىل ئىلگىرى، مەن سترۇۋې ئەپەندىنى ئىشەنچسىز ماركسىزىمچى، سوتسىيال دىموكراتلار ئۇنىڭـ دىن چەك ـ چىگرا ئاجرىتىشى كىرەك، دەپ كورسەتكەن ئىدىم.

① «لىنىن ئەسەرلىرى»، 5 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 17 — 63 ـ بەتـ لەرگە قاراڭ. — تەھرىردىن

1901 ـ يىلى يەنى كادېتلار پارتىيىسى روسىيە ئىنقىلاۋىدا مەيدانغا كېلىشتىن ۋە بۇ پارتىيە بىرىنچى ھەم ئىككىنچى دۇمادا سىياسى جەھەتتە شەرمەندە بولۇشتىن بىرنەچچە يىل ئىلگىرىلا، مەن روسىيە بۇرژۇئا لىبېرالىزمىنىڭ 1905 ـــ 1907 ـ يىللىرىدا بولۇپ ئۆتكەن ئاممىۋى سىياسى پائالىيەتلەردە ۋە قوزغىلىشلاردا نامايەن بولغان خۇسۇسىيەتلىرىنى كۆرسىتىپ ئۆتكەن ئىدىم. «لىبېرالىزمنىڭ ھاننىباللىرى» دېگەن ماقالىدا بىر لىبېرالنىڭ خاتا پىكىرلىرى تەنقىت قىلىنغان، بۇ تەنقىت بۈگۈنكى كۈندە ئېلىمىز ئىنقىلاۋىدىكى ئەڭ چوڭ لىبېراللار پارتىيىسىنىڭ سىياسەتلىرىگىمۇ پۈتۈنلەي دېگۈدەك مۇۋاپىق كېلىدۇ. بەزى كىشىلەر بىز بولشېۋىكلەرنى 1905 ـــ 1907 ـ يىللىرىدا ئاساسىي قانۇن خام خىيالىلىرىغا ۋە كادېتلار پارتىيىسىگە قارشى رەھىمسىز كۈرەش ئېلىپ بېرىپ، كونا سوتسىيال دېموكراتىزىمچىلارنىڭ لىبېراللارغا تۇتقان سىياسىتىگە خىلاپلىق قىلدى، دەپ ئويلاشنى راۋا كۆرىدۇ، «لىبېرالىزمنىڭ ھاننىباللىرى» دېگەن ماقالا ئەنە شۇ ئادەملەرنىڭ خاتا قىلىۋاتقانلىقلىرىنى ئېنىق كۆرسىتىپ بېرىدۇ. بولشېۋىكلەر ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ ئەنئەنىسىگە باشتىن ـ ئاياق سادىق بولۇپ كەلدى، بۇرژۇئا ئەسەبىلىگىنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىمىدى، بۇ ئەسەبىلىك "ئاساسىي قانۇنچىلىق ئەگرى يولى" دەۋرىدە لىبېراللارنىڭ قوللىشىغا ئېرىشتى ھەمدە پارتىيىمىزنىڭ ئوڭ قانىتىنىڭ ئاڭ ـ پىكرىنى ۋاقتىنچە مۇجمەللەشتۈرۈپ قويدى.

يەنە بىرى «نېمە قىلىش كېرەك؟»① دېگەن كىتاپچە بولۇپ، بۇ كىتاپچە 1902 ـ يىلنىڭ باشلىرىدا چەتئەلدە نەشر قىلىندى. بۇ كىتاپچىدا يازغۇچىلىق ساھەسىنىڭ ئوڭ قانىتى ئەمەس، بەلكى سوت-

---

① مۇشۇ تومنىڭ 383 ـــ 686 ـ بەتلىرىگە قارالسۇن. ـــ تەھرىردىن

سىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ تەشكىلاتى ئىچىدىكى ئۇلۇغ قاناتلار تەنقىت قىلىنغان. 1898 ـ يىلى سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ 1 ـ قۇرۇلتىيى[126] ئېچىلدى، بۇ قۇرۇلتايدا روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىگە ئاساس سېلىندى. "ئەمگەكنى ئازات قىلىش جەمىيىتى"نىڭ ئۇز ئىچىگە ئالغان چەتئەلدىكى "روسىيە سوتسىيال دېموكراتلار بىرلەشمىسى"[60] پارتىيىسىنىڭ چەتئەلدىكى تەشكىلاتى بولۇپ قالدى، لېكىن پارتىيىنىڭ مەركىزىي ئورگىنى ساقچىلار تەرىپىدىن ۋەيران قىلىۋېتىلىپ، ئەسلىگە كېلەلمىدى. پارتىيىنىڭ بىرلىكى ئەمەلىيەتتە مەۋجۇت ئەمەس ئىدى، چۈنكى بۇنداق بىرلىك پەقەت ئىدىيە، كورسەتمىدىنلا ئىبارەت بولۇپ قالدى. ئىش تاشلاش ھەركىتىگە ۋە ئىقتىسادىي كۆرەشكە مەپتۇن بولۇپ كېتىلگەنلىكتىن، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئىچىدىكى ئاغمىچىلىقنىڭ ئالاھىدە شەكلى يەنى ئاتالمىش "ئىقتىساتۋازلىق" شۇ ۋاقىتتىلا پەيدا بولغان ئىدى. 1900 ـ يىلىنىڭ **ئاخىرىدا**، «ئۇچقۇن» گېزىتى تەرەپدارلىرى چەتئەلدە پائالىيەت ئېلىپ بېرىشقا كىرىشكەن چاغدا، شۇ ئاساستا بولگۇنچىلىك پاكىتقا ئايلىنىپ قالغان ئىدى. 1900 ـ يىلى **ئەتىيازدا**، پلېخانوۋ چەتئەلدىكى "روسىيە سوتسىيال دېموكراتلار بىرلەشمىسى"دىن چېكىنىپ چىقتى ۋە ئۆز ئالدىغا "سوتسىيال دېموكراتلار" دېگەن تەشكىلاتنى قۇردى.

«ئۇچقۇن» گېزىتى ئۆز ئىشىنى باشلىغان چاغدا، بۇ ئىككى گۇرۇھ بىلەن مۇناسىۋەتسىزدەك كورۇنسىمۇ، ئەمەلىيەتتە، پلېخانوۋ گۇرۇھى بىلەن بىرلىكتە "بىرلەشمە"گە قارشى چىقتى. بىرلىككە كەلتۇرۇش يولىدىكى ئۇرۇنۇش ("بىرلەشمە" بىلەن "سوتسىيال دېموكراتلار"نىڭ 1901 ـ يىل 6 ـ ئايدا سيۇرىختا ئوتكۇزۇلگەن قۇرۇلتىيى) نەتىجىسىز بولۇپ چىقتى. «نىمە قىلىش كېرەك؟» دېگەن كىتاپچىدا پىكىر ئىختىلاپلىرىنىڭ سەۋەپلىرى ۋە «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ تاكتى-

كىلىرى ھەم تەشكىلىي پائالىيىتىنىڭ خاراكتېرى سىپىتىملىق بايان قىلىنىغان.

بولشېۋىكلەرنىڭ ھازىرقى مۇخالىپلىرى — مېنشېۋىكلەر ۋە بۇرژۇئا لىبېرالىزىمى لاگېرىدىكى يازغۇچىلار (كادېتلار، «يولداشلار»[266] گېزىتىدىكى "ماۋزۇسىزچىلار"[149] ۋە باشقىلار)، «نىمە قىلىش كېرەك؟» دېگەن كىتاپچىنى ھەمىشە تىلغا ئالماقتا. شۇڭا مەن بۇ كىتاپ-چىنى قايتا باستۇرغان چاغدا ئۇنى ئاز-پازلا قىسقارتتىم، تەشكىلىي مەسىلىگە دائىر بەزى جايلىرىنى ۋە بەس-مۇنازىرە خاراكتېرىدىكى پارچە-پۇرات پىكىرلەرنى چىقىرىپ تاشلىدىم. بۇ كىتاپچىنىڭ روھىي ماھىيىتى ئۇستىدە ھازىرقى كىتاپخانلارغا توۋەندىكى بىرقانچە نۇقتىغا دىققەت قىلىشنى ئەسكەرتىپ قويۇش زورۇر.

ھازىرقى ۋاقىتتا «نىمە قىلىش كېرەك؟» دېگەن كىتاپچىغا قارشى بەس-مۇنازىرە ئېلىپ بېرىۋاتقان كىشىلەرنىڭ ئاساسىي خاتالىغى شۇكى، ئۇلار بۇ ئەسەرنى مۇئەييەن تارىخىي ئارقا كورۇنۇشتىن ۋە پارتىيىمىز راۋاجلىنىش جەريانىدا بېسىپ ئۆتكەن مۇئەييەن دەۋردىن تامامەن ئايرىۋەتتى. مەسىلەن، پارۋۇس[358] (مېنشېۋىكلەر ئۇستىدە كوپ گەپ قىلىش تېخىمۇ ھاجەتسىز) مانا مۇشۇنداق خاتالىقىنى ئوچۇقتىن-ئوچۇق ئوتكۇزدى، بۇ كىتاپچە نەشر قىلىنىپ كوپ يىللار ئوتكەندىن كېيىن، ئو بۇ كىتاپچىدا كەسپىي ئىنقىلاپچىلار تەشكىلاتى توغرىسىدىكى ئىدىيە توغرا بولمىغان ياكى مۇبالىغە قىلىۋېتىلگەن، دەپ يازغان ئىدى.

بۇنداق پىكىر ھازىرقى ۋاقىتتا كىشىلەردە: كىشىلەر پارتىيىمىزنىڭ تەرەققىياتىدىكى پۇتكۇل دەۋرگە، ئەينى ۋاقىتتا كۇرەش ئارقىلىقلا قولغا كەلتۇرگىلى بولىدىغان، ھازىرقى ۋاقىتتا بولسا، ئاللىقاچان مۇستەھكەملىنىپ بولغان ۋە ئوزىنىڭ بۇرچىنى ئادا قىلىپ بولغان نەتىجىلەرگە كوز يۇمماقچى بولۇۋاتقانغا ئوخشايدۇ، دېگەندەك كۆلكە-

لىك تەسىرات قالدۇردى.

ھازىرقى ۋاقىتتا، «ئۇچقۇن» گېزىتى (**1901 ـ ۋە 1902 ـ يىللىرى**) كەسپىي ئىنقىلابچىلار تەشكىلاتى توغرىسىدىكى ئىدىيىنى مۇبالىغە قىلىۋەتتى، دېيىش خۇددى ياپونىيە ـ روسىيە ئۇرۇشىدىن **كېيىن** ياپونلارنى روسىيىنىڭ ئەسكىرىي كۈچىنى مۇبالىغە قىلىۋەتتى، **ئۇرۇشتىن** ئىلگىرى بۇ ئەسكىرىي كۈچلەرگە قارشى كۈرەش قىلىش توغرىسىدا كوپ ئەندىشىلەردە قالدى، دەپ ئەيىپلىگەنگە ئوخشاپ كېتىدۇ. ئەينى ۋاقىتتا ياپونلار غەلىبىگە ئېرىشىش ئۈچۈن روسىيىنىڭ ئەڭ كوپ دەرىجىدە چىقىرالايدىغان ئەسكىرىي كۈچىگە قارشى پۈتۈن كۈچىنى توپلىشى كېرەك ئىدى. ئەپسۇسكى، ھازىر نۇرغۇن كىشىلەر ئەھۋالنى بىلمەي، كەسپىي ئىنقىلابچىلار تەشكىلاتى توغرىسىدىكى ئىدىيىنىڭ **ھازىر** ئۆزۈل ـ كېسىل غەلىبە قىلغانلىقىنى نەزەردە تۇتماي، بىر چەتتە تۇرۇپ پارتىيىمىزگە تاپا ـ تەنە قىلماقتا. ئۇز ۋاقتىدا، بۇ ئىدىيە **ئالدىنقى ئورۇنغا** قويۇلمىسا ۋە بۇ ئىدىيە ئۇنىڭ ئەمەلگە ئاشۇرۇلۇشىغا توسقۇنلۇق قىلىۋاتقان كىشىلەرگە "مۇبالىغىچىلىك" بىلەن چۈشەندۈرۈلمىسە، بۇ غەلىبىنى قولغا كەلتۈرۈش مۇمكىن ئەمەس ئىدى.

«نېمە قىلىش كېرەك؟» دېگەن كىتابچە ـــ «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ 1901 ـ ۋە 1902 ـ يىللاردىكى تاكتىكىسى ۋە «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ تەشكىلىي سىياسىتىنىڭ **يەكۈنىدۇر**. يەنە كېلىپ دەل جايىدا چىقىرىلغان "**يەكۈن**"دۇر. كىمكى 1901 ـ ۋە 1902 ـ يىللاردىكى «ئۇچقۇن» گېزىتىنى كوڭۈل قويۇپ ئوقۇسا، شۇ بۇ نۇقتىنى سوزسىز ئىشىنىدۇ①. كىمكى «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ شۇ چاغدا **ئۇستۈن**

① بۇ نەشرىنىڭ 3 ـ تومىدا 368 مۇشۇ بىرقانچە يىل ئىچىدە «ئۇچقۇن» گېزىتىگە بېسىلغان مۇھىم ماقالىلار بېسىپ چىقىرىلغان.

ئۇرۇندا تۇرغان ئىقتىساتۋازلىقىقا قارشى كۇرەشلىرىنى بىلمەي ۋە چۇشەنمەي تۇرۇپ، بۇ يەكۇنگە باھا بەرمەكچى بولسا، زەي سالماي پاختا ئاتقان بولىدۇ. «ئۇچقۇن» گېزىتى كەسپىي ئىنقىلاپچىلار تەشكىلا-تىنى قۇرۇش يولىدا كۇرەش قىلدى، بولۇپمۇ 1901-ۋە 1902-يىللىرى قەتئى كۇرەش قىلدى، شۇ چاغدا ئۇستۇنلۇكنى ئىگەللەپ تۇرغان ئىقتىساتۋازلىقنى يېڭىپ، ئاخىر 1903-يىلى بۇ تەشكىلاتنى قۇردى، ئۇچقۇنچىلار گەرچە كېيىنكى ۋاقىتلاردا بولۇنۇپ كەتكەن، بوران-چاپقۇنلاردا خىلمۇ-خىل توسالغۇلارغا ئۇچرىغان بولسىمۇ، بىراق «ئۇچقۇن» گېزىتى بۇ تەشكىلاتنى يەنىلا ساقلاپ قالدى، پۇت-كۇل روسىيە ئىنقىلاۋى مەزگىلىدە بۇ تەشكىلاتنى ساقلاپ قالدى، 1901-1902-يىللاردىن 1907-يىلغىچە بۇ تەشكىلاتنى باشتىن ئاخىر ساقلاپ قالدى.

بۇ تەشكىلاتنى قۇرۇش يولىدىكى كۇرەش ئاللىقاچان ئاياقلاشتى. ئۇرۇق سېلىنىپ، زىرائەت پىشىپ، يىغىم ئاياقلاشتى. مۇشۇنداق ۋاقىتتا بەزىلەرنىڭ تەپ تارتماستىن "كەسپىي ئىنقىلاپچىلار تەشكىلاتى توغرىسىدىكى ئىدىيە مۇبالىغە قىلىۋېتىلدى!" دەپ چۇقان كوتىرىشى بەكمۇ كۇلكىلىك ئەمەسمۇ؟

ئىنقىلاپتىن ئىلگىرىكى پۇتكۇل دەۋرنى ۋە ئىنقىلاپنىڭ دەسلەپكى 2 يېرىم يىلىنى (1905 — 1907-يىللارنى) ئومۇمەن ئەسلەپ كورىدى-غان، سوتسىيال دېموكراتىك پارتىيىمىزنىڭ بۇ دەۋردىكى ئۇيۇشقاق-لىقى، تەشكىلچانلىقى ۋە مۇكەممەل ئىزچىللىقى جەھەتتىن باشقا پارتىيىلەر بىلەن سېلىشتۇرۇپ كورىدىغانلا بولسىڭىز، پارتىيىمىزنىڭ **بۇ** جەھەتلەردە، باشقا **ھەممە** پارتىيىدىن — كادېتلار پارتىيىسىدىنمۇ، سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار پارتىيىسى[208] دىنمۇ ۋە باشقا پارتىيىلەردىنمۇ **شەك-شۇبھىسىز** ئۇستۇن تۇرىدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىسىز. سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى كوپچىلىك تەرىپىدىن رەسمىي ئېتىراپ

قىلىنغان پارتىيە پىروگىراممىسىنى ئىنقىلاپتىن ئىلگىرىلا تۈزۈپ چىقىقان ئىدى، كېيىن ئۇنىڭغا بەزى تۈزىتىشلەر كىرگۈزگەن بولسىمۇ، ئەمما پىروگىراممىنى دەپ بولۇنۇپ كەتمىدى. سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدە كېيىن بولۇنۇش بولغان بولسىمۇ، لېكىن ئۇ 1903 ـ يىلدىن 1907 ـ يىلغىچە (رەسمىي 1905 ـ يىلدىن 1906 ـ يىلغىچە) ئەل جاما ـ ئەتكە پارتىيە ئىچىدىكى ئەھۋاللارغا دائىر نۇرغۇن ماتېرىياللارنى يەتكۈزۈپ تۇردى (پارتىيىنىڭ مەملىكەتلىك 2 ـ قۇرۇلتىيى[211]، بولشېۋىكلەرنىڭ 3 ـ قۇرۇلتىيى[224]، بىرلىككە كەلگەن 4 ـ قۇرۇلتىيى ـ نىڭ يەنى ستوكھولم قۇرۇلتىيىنىڭ[291] خاتىرىلىرى) سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدە كېيىنكى ۋاقىتلاردا بولۇنۇش بولغان بولـ ـسىمۇ، لېكىن ئۇ ئاشكارا تەشكىلات قۇرۇش، سايلام تۈزۈمىنى يولغا قويۇش ۋە ئۇيۇشقان پارتىيە ئەزالىرىنىڭ سانىغا قاراپ قۇرۇلتاي ۋەكىلـ ـلىرىنى سايلاپ چىقىشقا ئوخشاش كوڭۈلدىكىدەك دېموكراتىك تۈزۈمنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن غىل ـ پال قىلىپ ئوتۇپ كەتكەن ئەركىنـ ـلىك دەۋرىدىن باشقا پارتىيىلەرگە قارىغاندا بالدۇرراق پايدىلاندى. سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار پارتىيىسىمۇ بىزگە قارىغاندا ھەددى ـ ھېسابـ ـسىز كوپ مەبلەغقە، مەتبۇئاتلاردىن كەڭ پايدىلىنىش ۋە ئاشكارا مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولغان، ئاساسەن دېگۈدەك ئاشكارا ھەركەت قىلالايدىغان، ئەڭ ياخشى تەشكىللەنگەن بۇرژۇئا پارتىيىسى ھېساپلىنىدىغان كادېتلار پارتىيىسىمۇ ھازىرغا قەدەر ئۇنداق قىلالىغىنى يوق. ھەممە پارتىيە قاتناشقان ئىككىنچى دۇما سايلىمى پارتىيىمىزنىڭ ۋە دۇما تەركىۋىدىكى پارتىيە ئومىگىمىزنىڭ باشقا پارتىيىلەرگە قارىغاندا تەشكىلىي جەھەتتىكى ياخشىراق ئۇيۇشـ ـقانلىقىنى روشەن ئىسپاتلىمىدىمۇ؟

خوش، پارتىيىمىزنى كىم مۇشۇنداق ئەڭ ئۇيۇشقان، مۇستەھكەم ۋە مەزمۇت پارتىيە قىلدى، بۇنى كىم ئەمەلگە ئاشۇردى؟ بۇنى ئاساسەن

«ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ قاتنىشىشى ئارقىسىدا قۇرۇلغان كەسپىي ئىنقى-
لاپچىلار تەشكىلاتى ئەمەلگە ئاشۇردى. پارتىيىمىزنىڭ تارىخىنى ياخ-
شىراق بىلىدىغان، پارتىيىنىڭ قۇرۇلۇش جەريانىنى بىۋاستە بېشىدىن
كەچۈرگەنلىكى، كىشى پارتىيىمىز ئىچىدىكى ھەرقانداق بىر گۇرۇھ ۋە-
كىللىرىنىڭ تەركىۋىگە، مەسىلەن، لوندوندا ئۆتكۈزۈلگەن قۇرۇلتايغا[364]
قاتىناشقان گۇرۇھلارنىڭ ۋەكىللىرى تەركىۋىگە سەل نەزەر
سېلىپ قويسىلا، بۇنىڭغا ئىشىنىدۇ، باشقا پارتىيە ئەزالىرىغا قارىغاندا
كوپرەك جان كويدۇرۇپ پارتىيىنى يېتىشتۇرگەن ۋە ۋايىغا يەتكۈزگەن
بىر تۇركۇم پىشقەدەم تايانچلارنىڭ بارلىغىنى دەرھال كورۇۋالىدۇ.
ئەلۋەتتە، ئەڭ مۇنەۋۋەر ۋەكىللىرى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيە-
سىنى قۇرۇپ چىققان ئىشچىلار سىنىپى ئوبېكتىپ ئىقتىسادىي سەۋەپلەر
تۈپەيلىدىن ئۆزىنىڭ كارامەت تەشكىلچانلىغى بىلەن كاپىتالىستىك
جەمىيەتتىكى باشقا ھەرقانداق سىنىپتىن ئېشىپ چۈشىدىغانلىغى بۇ
غەلىبىنى قولغا كەلتۈرۈشتە ئاساسىي شەرت بولدى. بۇ شەرت بولمى-
غان بولسا، كەسپىي ئىنقىلاپچىلار تەشكىلاتى ئويۇنچۇق، تەۋەككۇلچى-
لىك، قۇرۇق ۋىۋىسكا بولۇپ قالغان بولاتتى، شۇڭا، «نىمە قىلىش
كېرەك؟» دىگەن كىتاپچىدا شۇ نەرسە قايتا-قايتا تەكىتلەنگەنلىكى،
بۇ كىتاپچىدا ياقلانغان تەشكىلات "كۈرەشكە ئىستىخىيىلىك ھالدا
قاتناشقان ھەقىقىي ئىنقىلاۋىي سىنىپ" بىلەن بىرلەشكەندىلا، ئاندىن
ئەھمىيەتلىك بولىدۇ. لېكىن پرولېتارىياتنىڭ سىنىپ بولۇپ بىرلىشىش
يولىدىكى زور ئوبېكتىپ قابىلىيىتى ھايات كىشىلەر ئارقىلىق، يەنە
كېلىپ مۇئەييەن تەشكىلىي شەكىل ئارقىلىق ئەمەلگە ئاشىدۇ. بىلى-
مىزنىڭ تارىخىي شارائىتىدا، 1900 — 1905-يىللاردىكى روسىيىدە،
«ئۇچقۇن» گېزىتىدىن باشقا، ھەرقانداق بىر تەشكىلات ھازىر
قۇرۇلۇپ بولغان سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىدەك
پارتىيىنى قۇرۇپ **چىقالمايتتى**. كەسپىي ئىنقىلاپچىلار ئۆزلىرىنىڭ

روسىيە پۇرولېتارىيات سوتسىيالىزىمى تارىخىدىكى ئىشنى ئورۇنلىدى. 1902 — 1905 ـ يىللاردىكى "گۇرۇپپىلار"نىڭ تار رامكىسىدىن ئاللىقاچان بوسۇپ چىقىپ كەتكەن بۇ ئىشنى ھازىر ھەرقانداق كۈچ بۇزالمايدۇ. ئەينى چاغدا بۇ ۋەزىپىلەرنى پەقەت كۈرەش ئارقىلىق توغرا بېجىرگەن كىشىلەردىن جەڭگىۋار ۋەزىپىلەرنى مۇبالىغە قىلىۋەتتى، دەپ قىلىۋاتقان ئاخىرقى زارلىنىشلار قولغا كەلگەن مۇۋەپپەقىيەتلەرنىڭ ئەھمىيىتىنى يوققا چىقىرىۋېتەلمەيدۇ.

مەن بايا كونا «ئۇچقۇن» گېزىتى («ئۇچقۇن» گېزىتى 1903 ـ يىلىنىڭ ئاخىرىدىكى 51 ـ ساندىن باشلاپ مېنشېۋىزىم تەرەپكە ئوتۇپ كەتكەن، ئۇ: "كونا ـ يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ ئارىلىقىدا بىر ھاڭ بار" دەپ ئېلان قىلغان، — بۇ، مېنشېۋىكلەر «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ تەھرىر بولۇمى ماختىغان تروتسكىنىڭ كىتابچىسىدىكى بىر جۇملە سوز) دەۋرىدىكى گۇرۇپپىلار تار رامكىسىنى تىلغا ئېلىپ ئوتتۇم. ھازىرقى كىتابخانىلارغا بۇ خىل گۇرۇپپىچىلىق ھەققىدە چۇشەنچە بېرىپ ئوتۇشىمىز كېرەك. مەيلى «نىمە قىلىش كېرەك؟» دىگەن كىتابچىدىن بولسۇن ياكى ئۇنىڭدىن كېيىن نەشر قىلىنغان «بىر قەدەم ئالغا، ئىككى قەدەم ئارقىغا»① دىگەن كىتابچىدىن بولسۇن، كىتابخانىلار چەتئەللەردىكى گۇرۇپپىلاردا كەسكىن، كوپىنچە دەھشەتلىك ۋە شەپقەتسىز كۈرەشلەر ئېلىپ بېرىلغانلىقىنى بىلىدۇ. بۇنداق كۈرەشلەرنىڭ نۇرغۇن تەرەپلىرى كىشىلەرنى قىزىقتۇرمايدىغانلىقى شەكسىز. گۇرۇپپىلاردىكى بۇنداق كۈرەشنىڭ ئىشچىلار ھەركىتى تازا يېتىلمىگەن ۋە كامالەت تاپمىغان مەملىكەتتىلا مەيدانغا كېلىدىغان ھادىسە ئىكەنلىكى شەكسىز. شۇ نەرسىمۇ شەكسىزكى،

① «لېنىن ئەسەرلىرى»، 7 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 189 ـ 420 ـ بەتلەرگە قاراڭسۇن. — تەھرىردىن

سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ نوۋەتتىكى ۋەزىپىلىرىنى جىددى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن، روسىيىدىكى ھازىرقى ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ ھازىرقى ئەرباپلىرى گۇرۇپپىچىلىقىنىڭ خىلمۇ-خىل ئەنئەنىلىرىدىن ئالاقىنى ئۈزۈشى، گۇرۇپپا تۇرمۇشى بىلەن گۇرۇپپا ماجىراسىنىڭ نۇرغۇن ئۇششاق-چۈششەك ئىشلىرىنى ئىسىدىن چىقىرىپ تاشلاشلىرى ۋە ئۇنى چۆرۈپ تاشلاشلىرى لازىم. پارتىيىنىڭ پرولېتارلار ھىساۋىغا كېڭىيىشى ھەم ئاشكارا ئاممىۋى ھەركەتكە ماسلىشىشى ئارقىسىدىلا ئوتتۇمۇشتىن مىراس بولۇپ قالغان ۋە نوۋەتتىكى ۋەزىپىلەرگە ماس كەلمەيدىغان گۇرۇپپىچىلىقنىڭ ھەممە قالدۇقلىرىنى تۈگەتكىلى بولىدۇ. بولشېۋىكلەر 1905-يىل 11-ئايدىكى «يېڭى ھايات» گېزىتىدە[369]: ئاشكارا پائالىيەت ئېلىپ بېرىشقا شەرت-شارائىت يار بەرگەن ھامان، ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ دېموكراتىك تەشكىلاتىغا كۆچىدىغانلىقىنى جاكالىغان ئىدى①، بۇ كۆچۈش ماھىيەتتە ئىلگىرىكى گۇرۇپپىچىلىقنىڭ ۋاقتى ئۆتۈپ كەتكەن نەرسىلىرىدىن ئادا-جۇدا بولۇش ئىدى......

شۇنداق، "ۋاقتى ئۆتۈپ كەتكەن نەرسىلەردىن ئادا-جۇدا بولۇش ئىدى"، چۈنكى گۇرۇپپىچىلىقنى ھە دەپ ئەيىپلەۋېرىش كۇپايە قىلمايدۇ. ئۇنىڭ ئۆتكەن دەۋردىكى ئالاھىدە شارائىتتا ئوينىغان رولىنى چۈشىنىشكىمۇ ماھىر بولۇش لازىم، ئەينى چاغدا گۇرۇپپا زۆرۈر ئىدى ۋە ئۇلار ئاكتىپ رول ئوينىغان ئىدى. ئومۇمەن مۇستەبىت مەملىكەتلەردە بولۇپمۇ روسىيە ئىنقىلاۋى ھەركىتىنىڭ پۈتكۈل تارىخى ھاسىل قىلغان ئەشۇنداق شارائىتتا، سوتسىيالىستىك ئىشچىلار پارتىيىسى پەقەت گۇرۇپپىلار ئاساسىدىلا راۋاجلىنالايتتى.

---

① «لېنىن ئەسەرلىرى»، 10-توم، خەنزۇچە نەشرى، 10 — 19-بەتلەرگە قارالسۇن. — تەھرىردىن

گۇرۇپپىلار يەنى ئالاقىسى رىچ بولغان، بىككىنىۋالغان ھەمىشە دىگۇدەك شەخسلەرنىڭ دوستلۇغى ئاساسىغا ئورنىتىلغان ئاز ساندىكى كىشىلەرنىڭ بۇنداق بىرلىشىشى — روسىيىدىكى سوتسىيالىزىم ۋە ئىشچىلار ھەركىتى ئۈچۈن زورۇر بولغان تەرەققىيات باسقۇچى ئىدى. بۇ ھەركەتنىڭ راۋاجلىنىشىغا ئەگىشىپ، بۇ گۇرۇپپىلارنى بىرلەشتۈرۈش، گۇرۇپپىلار ئارىسىدا مۇستەھكەم ئالاقە ئورنىتىش ۋە ئىزچىللىقنى ساقلاش ۋەزىپىسى ئوتتۇرىغا قويۇلدى. بۇ ۋەزىپىنى ئادا قىلىش ئۈچۈن، مۇستەبىتلىك "تەسىر دائىرىسىنىڭ سىرتى" دا **يەنى چەتئەلدە** مۇستەھكەم بازا قۇرماي بولمايتتى. چەتئەلدىكى گۇرۇپپىلار مانا مۇشۇنداق زورۇرىيەت بىلەن مەيدانغا كەلدى. ئۇ چاغدا گۇرۇپپىلار ئارىسىدا تېخى ئالاقە يوق ئىدى، ئۇلار ئالدىدا روسىيە پارتىيىسىنىڭ ئابرويى تېخى تىكلەنمىگەن ئىدى. شۇڭا نوۋەتتىكى ھەركەتنىڭ ئاساسىي ۋەزىپىلىرىنى چۈشىنىشتە، يەنى بىرەر بازىنى **قانداق** قۇرۇش ۋە پۈتۈن پارتىيىنىڭ قۇرۇلۇشىغا قايسى تەرەپلەردىن تۈرتكە بولۇش كېرەكلىكىنى چۈشىنىشتە ئىختىلاپ پەيدا بولۇشى تەبىي ئىدى. بۇنداق شارائىتتا، بۇ گۇرۇپپىلار ئوتتۇرىسىدا كۈرەش بولۇشى مۇقەررەر ئىدى. ئەمدى بىز ئوتمۇشكە نەزەر سالساقلا، قايسى گۇرۇپپىنىڭ ھەقىقى تۈردە بازىلىق رول ئوينىغانلىغىنى ئېنىق كورۇۋالالايمىز. بىراق گۇرۇپپىلار ئەمدىلا پائالىيەتكە كىرىشكەن شۇ چاغنىڭ ئوزىدە بۇنى ھىچكىم مۇئەييەنلەشتۈرەلمەيتتى، شۇنىڭ ئۈچۈن تالاش-تارتىشلارنى پەقەت كۈرەشلا ھەل قىلالايتتى. ئېسىمدە قېلىشىچە، كېيىنكى ۋاقىتلاردا پارۋۇس كونا «ئۈچقۇن» گېزىتىنى شەپقەتسىز گۇرۇپپا كۈرىشى ئېلىپ باردى، دەپ ئەيىپلىگەن ھەمدە بولغۇلۇق بولۇپ بولغاندىن كېيىن مۇرەسسەچىلىك سىياسىتىنى تەرغىپ قىلغان. ئىش تۈگىگەندىن كېيىن بۇنداق گەپلەرنى قىلىش ئوڭاي، بۇ دەل ئۇنىڭ شۇ چاغدىكى شارائىتتىن خەۋەرسىز

ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. بىرىنچىدىن، شۇ چاغدا بۇ ياكى ئۇ گۇرۇپپى-
نىڭ كۆچىنى ۋە **مۇكەممەللىك دەرىجىسىنى** ئۆلچەيدىغان ھېچقان-
داق ئۆلچەم يوق ئىدى. قۇرۇق نام كۆتىرىپ يۈرگەن، ھازىر
خەقلەرنىڭ ئېسىدىن ئاللىقاچان كۆتىرىلىپ كەتكەن، ئەمما شۇ چاغدا
ئۆزلىرىنىڭ ياشاش ھوقۇقىغا ئىگە ئىكەنلىكىنى كۆرەش ئارقىلىق
ئىسپاتلىماقچى بولغان گۇرۇپپىلار خېلى جىق ئىدى. ئىككىنچىدىن،
گۇرۇپپىلار ئوتتۇرىسىدىكى ئىختىلاپلار شۇ چاغدا ئەمدىلا باشلىنىۋاتـ-
قان يېڭى ئىشلارنى قانداق **ئىشلەش** ئۈستىدە كېلىپ چىققان
ئىختىلاپلار ئىدى. مەن شۇ چاغدىلا («نېمە قىلىش كېرەك؟» دېگەن
كىتاپچىدا) ئىختىلاپلار ناھايىتى كىچىكتەك كۆرۈنسىمۇ، ئەمىلىيەتتە
ئۇ ناھايىتى زور ئەھمىيەتكە ئىگە، چۈنكى، يېڭى ئىش باشلىنىۋاتقان
چاغدا، سوتسىيال دېموكراتىيە ھەركىتى باشلىنىۋاتقان چاغدا بۇ
ئىش ۋە بۇ ھەركەتنىڭ ئومۇمى خاراكتېرىنى بەلگىلەش تەشۋىقات،
تەرغىبات ۋە تەشكىلات خىزمىتىگە ئىنتايىن زور تەسىر كۆرسىتىدۇ،
دەپ كۆرسەتكەن ئىدىم. سوتسىيال دېموكراتلار ئوتتۇرىسىدا كېيىنكى
ۋاقىتلاردا يۈز بەرگەن ھەممە تالاش-تارتىش ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ
ئايرىم ئەھۋاللاردا سىياسى پائالىيەتىنى قانداق ئېلىپ بېرىش
ئۈستىدە بولدى. ھالبۇكى ئۇ چاغدا بۇ تالاش-تارتىشلار ئومۇمەن
**ھەرقانداق** سوتسىيال دېموكراتىزمىلىق سىياسەتىنىڭ ئەمەل
قىلىشى شەرت بولغان ئەڭ ئومۇمى پىرىنسىپ ۋە ئەڭ تۈپ ۋەزىپى-
لەرنى بەلگىلەش ئۈستىدە بولغان ئىدى.

گۇرۇپپا شەكلى ئۆز ۋەزىپىسىنى ئادا قىلىپ بولدى، ھازىر ئۇنىڭ
ۋاقتى ئۆتۈپ كەتتى، ئەلۋەتتە. گۇرۇپپا كۆرىشى سوتسىيال دېموكـ-
راتلار پارتىيىسىگە دائىر تۈپ مەسىلىلەرنى ئىنتايىن كەسكىن
قىلىپ ئوتتۇرىغا قويىغانلىقى ھەم بۇ مەسىلىلەرنى مۇرەسسە قىلغىلى
بولمايدىغان ئىنقىلاۋىي روھ بىلەن ھەل قىلغانلىقى، شۇنىڭ بىلەن

پارتىيىنىڭ كەڭ دائىرىدىكى خىزمەتلىرى ئۇچۇن مۇستەھكەم ئاساس يارىتىپ بەرگەنلىكى ئۇچۇنلا ۋە پەقەت شۇنىڭ ئۇچۇنلا ۋاقتى ئۆتۈپ كەتتى.

«نىمە قىلىش كېرەك؟» دىگەن كىتابچە يازغۇچىلىق ساھەسىدە پەيدا قىلغان نۇرغۇن جۇزئى مەسىلىلەردىن ھازىر توۋەندىكى ئىككىسى ئۈستىدىلا توختىلىپ ئۆتىمەن. پلېخانوۋ 1904-يىلى يەنى «بىر قەدەم ئالغا، ئىككى قەدەم ئارقىغا» دىگەن كىتابچە نەشر قىلىنىپ ئۇزاق ئۆتمەيلا «ئۇچقۇن» گېزىتىدە ئىستىخىيىلىك ۋە ئاڭلىقلىق مەسىلىسىدە ئىككىمىزنىڭ ئوتتۇرىمىزدا پىرىنسىپال ئىختىلاپلار بارلىقىنى ئېيتىپ داۋراڭ كوتەردى. مەن ئۇنىڭ بۇ باياناتىغا (جەنىۋەدە چىقىدىغان «ئالغا»[270] گېزىتىگە بېسىلغان بەت ئاستى ئىزاھى[370] نى ھىساپقا ئالمىغاندا) جاۋاپ بەرمىدىم، مېنشېۋىكلەرنىڭ كىتاپ-ژورناللىرىدا كوپ ئۇچرايدىغان مۇشۇ خىلدىكى سوزلەرگىمۇ جاۋاپ بەرمىدىم، جاۋاپ بەرمىگەنلىگىمنىڭ سەۋەۋى شۇكى، پلېخانوۋ ئوز تەنقىدىدە كىتاپچىنىڭ ئومۇمى مەزمۇنىنى ۋە پۇتكۇل روھىنى زادىلا نەزەرگە ئالماي، تىرناق ئاستىدىن كىر ئىزدەپ، ئۇ يەر-بۇ يەردىن ئۇزۇۋېلىپ مېنىڭ تازا مۇۋاپىق ياكى تازا جايىدا ئىپادىلەپ كېتەلمىگەن ئايرىم سوزلىرىمگە ئېسىلىۋالدى. «نىمە قىلىش كېرەك؟» دىگەن كىتاپ 1902-يىلى 3-ئايدا چىقتى. پارتىيە پۇروگىراممىسىنىڭ لايىھىسى (پلېخانوۋ يازغان ھەم «ئۇچقۇن» گېزىتى تەھرىر بولۇمى تۈزىتىش كىرگۈزگەن) 1902-يىلى 6-ئاي ياكى 7-ئايدا بېسىلدى. بۇ لايىھىنىڭ ئىستىخىيىلىك بىلەن ئاڭلىقلىقنىڭ مۇناسىۋىتى توغرىسىدىكى شەرھىلىرىگە «ئۇچقۇن» گېزىتى تەھرىر بولۇمى بىردەك قوشۇلغان (پلېخانوۋ تەھرىر بولۇمىدە پارتىيەنىڭ پۇروگىراممىسى مەسىلىسى ئۈستىدە مەن بىلەن تالاش-تارتىش قىلدى، بىراق تالاش-تارتىش بۇ مەسىلە ئۈستىدە ئەمەس،

بەلكى يىرىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۇششاق ئىشلەپچىقىرىشنى چەتكە قاققانلىقى ۋە پرولېتارىياتنىڭ ياكى ئادەتتىكى ئەمگەكچىلەر سىنىپىنىڭ باشقىچە كوزقاراشتا بولۇۋاتقانلىقى توغرىسىدىكى مەسىلىلەر ئۈستىدە بولدى، يىرىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۇششاق ئىشلەپچىقىرىشنى چەتكە قاققانلىقى مەسىلىسى ئۈستىدە مەن پلېخانوۋنىڭ ئوتتۇرىغا قويغىنىدىنمۇ ئېنىقراق تەرىپ بېرىلىشنى تەلەپ قىلدىم، پرولېتارىياتنىڭ ياكى ئادەتتىكى ئەمگەكچىلەر سىنىپىنىڭ باشقىچە كوزقاراشتا بولۇۋاتقانلىقى مەسىلىسىدە، مەن پارتىيىنىڭ ساپ پرولېتارىياتلىق خاراكتېرىغا تېخىمۇ مۇكەممەلرەك تەبىر بېرىشنى تەلەپ قىلدىم.)

دېمەك بۇ مەسىلىدە پروگرامما لايىھىسى بىلەن «نىمە قىلىش كېرەك؟» دېگەن كىتابچە ئوتتۇرىسىدا قانداقتۇ پرىنسىپال پەرق بارلىقى ئۈستىدە زادىلا ئېغىز ئاچقىلى بولمايدۇ. 2-قۇرۇلتايدا (1903-يىل 8-ئاي) شۇ چاغدىكى ئىقتىساتۋاز مارتىنوۋ بىزنىڭ پروگراممىدا ئىستىخىيىلىك ۋە ئاڭلىقلىق ئۈستىدە بايان قىلىنغان كوزقاراشلىرىمىزغا قارشى چىققان ئىدى. مەن «بىر قەدەم ئالغا، ئىككى قەدەم ئارقىغا» دېگەن كىتابچىدا بارلىق ئۇچقۇنچىلار مارتىنوۋقا قارشى دەپ تەكىتلەپ كورسەتكەن ئىدىم. بۇنىڭدىن شۇنى كورۈۋېلىش مۇمكىنكى، پىكىر ئىختىلاۋى ئەملىيەتتە ئۇچقۇنچىلار بىلەن ئىقتىساتۋازلار ئوتتۇرىسىدا بولغان ئىدى، ئىقتىساتۋازلار بولسا، «نىمە قىلىش كېرەك؟» دېگەن كىتابچىدىمۇ، پروگرامما لايىھىسىدىمۇ كورسىتىلگەن ئورتاق نەرسىگە ھۇجۇم قىلغان ئىدى. مەن 2-قۇرۇلتايدا «نىمە قىلىش كېرەك؟» دېگەن كىتابچىدا ئوتتۇرىغا قويغان شەرھىلىرىمنى پەۋقۇلئاددە پرىنسىپلاردىن ئىبارەت "پروگراممىلىق" نەرسە قىلىش ئويىدا بولمىدىم. بۇنىڭ ئەكسىچە، مەن كېيىنكى ۋاقىتلاردا ھەمىشە نەقىل كەلتۇرۇلۇپ تۇرغان ئەگرىنى

تۇز قىلمەن دېسەڭ چېكىدىن ئاشۇرۇۋەت، دېگەن سوزنى ئىشلەتتىم. مەن «نېمە قىلىش كېرەك؟» دېگەن كىتابچىدا ئىقتىساتۋازلار ئەگرى قىلىۋەتكەن تاياقنى تۇز قىلىپ قويۇش كېرەك، دېدىم (1904 ــ يىلى جەنۋەدە نەشر قىلىنغان «1903 ــ يىلدىكى روسسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 2 ــ قۇرۇلتىيىنىڭ خاتىرىلىرى» گە قاراڭسۇن). بىز ئەگرىنى ھارماي ــ تالماي تۇز قىلىپ كەلگەنلىگىمىز ئۇچۇن، بىزنىڭ تايىغىمىز مەڭگۇ ئەڭ تۇز بولىدۇ①.

بۇ گەپلەرنىڭ مەنىسى ئېنىق: «نېمە قىلىش كېرەك؟» دېگەن كىتابچە مۇنازىرە شەكلى بىلەن ئىقتىساتۋازلىققا خاتىمە بېرىشنى مەقسەت قىلغان ئىدى، شۇڭا كىتابچىنىڭ مەزمۇنىغا ئۇنىڭ بۇ ۋەزىپىسىدىن ئايرىلغان ھالدا قاراش توغرا ئەمەس. شۇنى كورسىتىپ ئوتىمەنكى، پلېخانوۋنىڭ «نېمە قىلىش كېرەك؟» دېگەن كىتابچىغا قارشى يازغان ماقالىلىرى يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ توپلىمى («2 يىلدىن بۇيان»)غا **كىرگۇزۇلمىگەن**، شۇنىڭ ئۇچۇن مەن ھازىر پلېخانوۋنىڭ دەلىل ــ ئاساسلىرى ئۇستىدە توختالمىدىم، پەقەت ھازىرقى كىتابخانلارغا مەسىلىنىڭ ماھىيىتىنى چۇشەندۇرۇپلا قويدۇم، چۇنكى ئۇلار مېنشېۋىكلەرنىڭ نۇرغۇن ئەسەرلىرىنى ئوقۇغاندا بۇ مەسىلە توغرىسىدا كەلتۇرۇلگەن نەقىللەرگە دۇچكېلىشى مۇمكىن.

ئىككىنچى مەسىلە ــ ئىقتىسادىي كۇرەش ۋە ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرى توغرىسىدىكى مەسىلە. مېنىڭ بۇ مەسىلىلەر ئۇستىدىكى كوزقاراشلىرىم كىتاب ــ ژورناللاردا ھەمىشە بۇرمىلىنىپ كەلدى. شۇڭا شۇنى تەكىتلەپ ئوتۇش كېرەككى، «نېمە قىلىش كېرەك؟» دېگەن كىتابچىدا نۇرغۇن سەھىپە ئاجرىتىلىپ، ئىقتىسادىي كۇرەش ۋە

① «لېنىن ئەسەرلىرى»، 6 ــ توم، خەنزۇچە نەشرى، 445 ــ بەتكە قاراڭسۇن. ــ تەھرىردىن

ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىنىڭ زور ئەھمىيىتى شەرھلەندى. ئۇنىڭدا مەن شۇ چاغدا ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىنىڭ بىتەرەپلىكىنى قوللايدىغانلىقىمنى بىلدۈرگەن ئىدىم. ئەنە شۇ چاغدىن ئېتىۋارەن، كىتاپلىرىمدا بولسۇن ياكى گېزىتلەرگە يازغان ماقالىلىرىمدا بولسۇن، مەن گېپىمدىن يېنىۋالمىدىم، بۇ دەل رەقىپلىرىمىنىڭ خىلمۇ-خىل ھوكمىنىڭ ئەكسىچە بولدى. پەقەت روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ لوندون قۇرۇلتىيى ۋە خەلقارا سوتسىيالىستلارنىڭ شتۇتگارت قۇرۇلتىيىلا مېنى ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىنىڭ بىتەرەپلىكىنى پىرىنسىپال ياقلاش ئاقمايدۇ، دىگەن خۇلاسىگە كېلىشكە مەجبۇر قىلدى. ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرى پارتىيىگە مۇستەھكەم باغلىنىشى لازىم — بۇ بىردىن-بىر توغرا پىرىنسىپ. ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىنى پارتىيىگە يېقىنلاشتۇرۇش ۋە باغلاش ئۈچۈن تىرىشىش — بۇ بىزنىڭ سىياسىتىمىز بولۇشى كېرەك، شۇنداقلا ئۇنى بارلىق تەشۋىقات، تەرغىبات ۋە تەشكىلىي خىزمىتىمىزدە قەتئىي ئىزچىللاشتۇرۇشىمىز كېرەك. بۇنىڭدا ھەم قۇرۇقتىن-قۇرۇق "ئېتىراپ قىلىش" قا بېرىلىپ كەتمەسلىكىمىز، ھەم ئۆزىمىز بىلەن بىر پىكىردە بولمىغان كىشىلەرنى ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىدىن قوغلاپ چىقارماسلىقىمىز كېرەك.

* * *

«بىر قەدەم ئالغا، ئىككى قەدەم ئارقىغا» دىگەن كىتاپچە 1904-يىلى يازدا جەنۋەدە چىقتى. ئۇنىڭدا مېنشېۋىكلەر بىلەن بولشېۋىكلەر ئوتتۇرىسىدا 2-قۇرۇلتايدا (1903-يىل 8-ئاي) يۈز بەرگەن پارچىلىنىشنىڭ 1-باسقۇچى بايان قىلىندۇ. مەن بۇ كىتاپچىنىڭ يېرىمىنى دىگۇدەك قىسقارتىۋەتتىم، چۈنكى تەشكىلىي مەسىلە ئۈستىدىكى كۈرەشكە دائىر تەپسىلاتلار بولۇپمۇ پارتىيە مەركىزىي ئورگىنىنىڭ نامزاتلىرى مەسىلىسى ئۈستىدىكى كۈرەشلەر ھازىرقى كىتاپخانلارنى

ھەرگىز قىزىقتۇرمايدۇ، ئەمەلىيەتتىمۇ ئۇنى ئۇنتۇش كېرەك ئىدى. مېنىڭچە، بۇ يەردە تاكتىكا نۇقتىسىنەزىرى ۋە باشقا ھەر خىل نۇقتىنەزەرلەرگە دائىر كۈرەشلەر ئۇستىدە 2 ـ قۇرۇلتايدا قىلىنغان تەھلىل ھەم مېنشېۋىكلەرنىڭ تەشكىلىي نۇقتىنەزىرىگە قارشى ئېلىپ بېرىلغان مۇنازىرە ھەممىدىن مۇھىم. مەملىكىتىمىز ئىنقىلاۋىدا ئىشچىلار پارتىيەلىرىنىڭ پۈتكۈل پائالىيەتلىرىدە ئىز قالدۇرغان مېنشېۋىكلەر بىلەن بولشېۋىكلەردىن ئىبارەت بۇ ئىككى ئىدىيىۋى ئېقىمنى چۈشىنىش ئۈچۈن، بۇ ئىككى نۇقتىنى ئايدىڭلاشتۇرۇۋېلىش زۆرۈر.

سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ 2 ـ قۇرۇلتىيىدا بولغان تالاش ـ تارتىشلاردىن يەر پروگراممىسى توغرىسىدىكى تالاش ـ تارتىشنى ئالاھىدە كۆرسىتىپ ئۆتىمەن. پاكىتلار شۇنى شەك ـ شۈبھىسىز ئىسپاتلىدىكى، شۇ چاغدىكى پروگراممىمىز (كېسىۋېلىنغان يەرلەرنى قايتۇرۇپ بېرىش) بەكمۇ تار بولۇپ قالغان، ئىنقىلاۋىي دېموكراتىزىملىق دېخانلار ھەركىتىنىڭ كۈچى **تولۇق مۆلچەرلەنگەن**، — بۇ ھەقتە مەن مۇشۇ نەشرىنىڭ 2 ـ تومى①دا تەپسىلىي توختىلىمەن. بۇ يەردە شۇنى ئالاھىدە كۆرسىتىپ ئۆتۈش مۇھىمكى: **ئىنتايىن تار بولغان مۇشۇنداق بىر** يەر پروگراممىسىمۇ شۇ چاغدا سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئوڭ قانىتىنىڭ نەزىرىدە **بەك كەڭ بولۇپ كەتتى**، دەپ قارالغان ئىدى. مارتىنوۋ ۋە باشقا ئىقتىسادىزلار بۇ پروگراممىغا بەك يىراقلىشىپ كەتكەندەك تۇرىدۇ، دەپ قارشى چىقتى! بۇنىڭدىن كونا «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ ئىقتىسادىزلىققا قارشى پۈتكۈل كۈرىشىنىڭ يەنى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى سىياسىتىنىڭ پۈتكۈل خاراكتېرىنى تارايتىشقا ۋە چوكۇرۇشقا قارشى كۈرىشىنىڭ نەقەدەر زور ئەمەلىي ئەھمىيەتكە ئىگە ئىكەنلىكىنى

① «لېنىن ئەسەرلىرى»، 13 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 234 ـ 236 ـ بەتلەرگە قارالسۇن. — تەھرىردىن

كورۇۋالغىلى بولىدۇ.

مېنشېۋىكلەر بىلەن بولغان پىكىر ئىختىلاپلىرى ئۇ چاغدا (1904 ـ يىلىنىڭ ئالدىنقى يېرىمىدا) تەشكىلىي مەسىلىلەر ئۈستىدىلا بولدى. مەن مېنشېۋىكلەرنىڭ مەيدانى "تەشكىلىي مەسىلىدىكى ئاغمىچىلىق"، دېگەن ئىدىم. پ. ب. ئاكسېلرود بۇنداق دېيىشكە قارشى چىقتى، ئۇ كائۇتسكىغا يازغان خېتىدە: "پروگرامما ۋە تاكتىكىلىق نۇقتىئىنەزەر بىلەن ئورگاننىڭ باغلىنىشى بولمىغان مۇستەقىل بىر نەرسە سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا قويۇلۇۋاتقان 'تەشكىلىي مەسىلىدىكى ئاغمىچىلىق' دېگەن سۆزنىڭ نېمە ئىكەنلىكىگە ئەقلىم يەتمىدى، چۈشىنەلمەيۋاتىمەن" دېگەن. (1904 ـ يىلى 6 ـ ئاينىڭ 6 ـ كۈنى كائۇتسكىغا يېزىلغان خەت، يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ «ئىككى يىلدىن بۇيان» دېگەن توپلىمىغا كىرگۈزۈلگەن، 2 ـ قىسىم 149 ـ بەت)

مېنشېۋىزمنىڭ 1905 — 1907 ـ يىللاردىكى پۈتكۈل تارىخى تەشكىلىي نۇقتىئىنەزەر جەھەتتىكى ئاغمىچىلىقنىڭ تاكتىكىلىق نۇقتىئىنەزەر جەھەتتىكى ئاغمىچىلىق بىلەن قانداق ئورگاننىڭ باغلىنىشى بارلىقىنى تولۇق كۆرسىتىپ بەردى. "چۈشەنگىلى بولمايدىغان" "تەشكىلىي مەسىلىدىكى ئاغمىچىلىق" دېگەن نەرسىگە كەلسەك، ئەمەلىي تۇرمۇش مەن بەرگەن باھانىڭ توغرىلىقىنى شۇنداق روشەن دەلىللەپ بەردىكى، بۇنداق بولۇشىنى كۈتمىگەن ئىدىم. بۇنىڭدا ئاكسېلرودنىڭ تەشكىلىي پىلانى (سېستىق نامى پۈر كەتكەن "ئىشچىلار قۇرۇلتىيى"[311] ۋاھاكازالار)نىڭ پرولېتارىيات ئىشلىرىغا زىيان يەتكۈزىدىغان بولگۇنچىلىكلا پەيدا قىلىدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىشقا مەجبۇر بولۇۋاتقان مېنشېۋىك چېرېۋانىننى مىسالغا ئالساقلا كۇپايە قىلىدۇ (ئۇنىڭ سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 1907 ـ يىلى لوندوندا ئوتكۈزۈلگەن قۇرۇلتىيىغا دائىر كىتابچىسىغا قاراڭ). شۇنداق بولۇپلا قالماستىن، ئاشۇ مېنشېۋىك چېرېۋانىن

مەركۇر كىتاپچىسىدا پلېخانوۋ لوندوندا مېنشېۋىكلەرنىڭ ئىچكى قىسمىدا "تەشكىلىي جەھەتتىكى ھوكۇمەتسىزلىك"كە قارشى تۇرۇشقا مەجبۇر بولغان ئىدى، دەپ يازدى. قىسقىسى، چېرېۋانىن بىلەن پلېخانوۋ 1907 ـ يىلى كۇچلۇك مېنشېۋىكلەر ئىچىدە "تەشكىلىي جەھەتتىكى ھوكۇمەتسىزلىك"نىڭ بارلىقىنى ئېتىراپ قىلىشقا مەجبۇر بولغان ئىكەن، ئۇنداقتا، مېنىڭ 1904 ـ يىلى "تەشكىلىي مەسىلىدىكى ئاغمىچىلىق"قا قارشى تۇرغانلىقىممۇ ئاساسسىز بولماپتۇ.

مېنشېۋىكلەر تەشكىلىي جەھەتتىكى ئاغمىچىلىقتىن تاكتىكا جەھەتتىكى ئاغمىچىلىققا ئۆتتى. «يەرلىك ئاپتونومىيە ھەركىتى ۋە ‹ئۇچقۇن› گېزىتىنىڭ پىلانى»① دىگەن كىتاپچىدا (1904 ـ يىلىنىڭ ئاخىرى، 11 ـ ياكى 12 ـ ئايلاردا جەنۋەدە چىققان بولسا كېرەك) ئۇلارنىڭ بۇ يولدا تاشلىغان بىرىنچى قەدىمى كورسىتىپ ئۆتۈلگەن ئىدى. ھازىرقى كىتاپ ـ ژورناللاردا يەرلىك ئاپتونومىيە ھەركىتى مەسىلىسىدىكى پىكىر ئىختىلاپلىرى بولشېۋىكلەرنىڭ يەرلىك ئاپتونومىيە ئىدارىسىدىكى[71] ئەرباپلارغا قارشى نامايىش ھىچقانداق پايدا بەرمەيدۇ، دەپ قارىغانلىقىدىن كېلىپ چىققان، دەيدىغان بىر خىل كوزقاراشنى ھەمىشە ئۇچراتقىلى بولىدۇ. كىتاپخانىلار بۇنداق كوزقاراشنىڭ تامامەن خاتا ئىكەنلىكىنى چوقۇم چۈشىنىدۇ. پىكىر ئىختىلاپلىرى شۇنداق كېلىپ چىققان ئىدىكى شۇ چاغدا مېنشېۋىكلەر لىبىراللارنى ۋەھىمىگە سېلىپ قويماسلىق كېرەكلىكى ئۈستىدە ھە دەپ گەپ ساتقان ئىدى، بولۇپمۇ 1902 ـ يىلدىكى روستوۋ ئىش تاشلىشى، 1903 ـ يىلى يازدىكى ئىش تاشلاش ۋە كوچا ئۇرۇشى يۈز بەرگەندىن كېيىن، يەنى 1905 ـ يىل 9 ـ يانۋار ھارپىسىدا مېنشېۋىكلەر يەرلىك ئاپتونومىيە

① «لېنىن ئەسەرلىرى»، 7 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 488 ـ 507 ـ بەتلەرگە قاراڭ. ــ تەھرىردىن

ئىدارىسىدىكى ئەربابلارغا قارشى نامايىشنى نامايىش ھەركىتىنىڭ **ئالى شەكلى** دەپ ماختىغان ئىدى. بولشېۋىكلەرنىڭ «ئالغا» گېزىتىنىڭ 1 ـ سانى (1905 ـ يىلى 1 ـ ئايدا جەنۋەدە نەشر قىلىندى)دا مېنشېۋىكلەرنىڭ «يەرلىك ئاپتونومىيە ھەركىتى پىلانى»غا بېرىلگەن بۇنداق باھانى مۇشۇ مەسىلىگە باھا بېرىلىپ يېزىلغان پىلېخانوفنىڭ «پرولېتارلارنىڭ كېلىشكەن نامايىشلىرى ۋە زىيالىلارنىڭ قاملاشمىغان سۆزلىرى»① دېگەن تېمىسىدىنلا كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ.

بۇ توپلامغا كىرگۈزۈلگەن ئاخىرقى بىر كىتاپچە «سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ دېموكراتىك ئىنقىلاپتىكى ئىككى تاكتىكىسى»② 1905 ـ يىلى يازدا جەنۋەدە چىقتى. ئۇنىڭدا مېنشېۋىكلەر بىلەن بولغان تاكتىكا جەھەتتىكى **تۈپ** ئىختىلاپلا سىستېمىلىق بايان قىلىندى. ئەتىيازدا لوندوندا ئېچىلغان «روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 3 ـ قۇرۇلتىيى» (بولشېۋىكلەر)نىڭ قارارلىرى ۋە مېنشېۋىكلەرنىڭ جەنۋەدە ئۆتكۈزۈلگەن ۋەكىللەر يىغىنىنىڭ قارارلىرى بۇ ئىختىلاپلارنى تامامەن مۇقىملاشتۇردى ھەمدە بۇ ئىختىلاپلارنى مەملىكىتىمىزدىكى پۈتكۈل بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىغا پرولېتارىياتنىڭ ۋەزىپىلىرى نۇقتىسىدىن قاراپ باھا بېرىشتىكى **تۈپ** ئىختىلاپقا ئايلاندۇرۇۋەتتى. بولشېۋىكلەر پرولېتارىيات دېموكراتىك ئىنقىلاپتا **يولباشچى** بولۇشى لازىم، دەپ كۆرسەتتى. مېنشېۋىكلەر بولسا پرولېتارىياتنىڭ رولىنى ”ئۇچىغا چىققان ئوكتىچىلەر“گە خاس ۋەزىپىلەرنى ئىجرا قىلىشتىن ئىبارەت قىلىپ قويدى.

---

① «لېنىن ئەسەرلىرى»، 8 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 11—16 ـ بەتلەرگە قارالسۇن. — تەھرىردىن

② مۇشۇ تومنىڭ 897 — 1100 ـ بەتلىرىگە قارالسۇن. — تەھرىردىن

بولشېۋىكلەر ئىنقىلاپ غەلىبىسى "پرولېتارىيات بىلەن دېھقانلارنىڭ ئىنقىلاۋىي دېموكراتىك دىكتاتۇرىسى"نى يۈرگۈزۈش دېمەكتۇر، دەپ ئىنقىلاپنىڭ سىنىپىي خاراكتېرى ۋە سىنىپىي ئەھمىيىتىنى ئاساسلاپ بەلگىلەپ بەردى. مېنشېۋىكلەر بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى دېگەن ئۇقۇمنى باشتىن ـ ئاياق خاتا چۈشەندۈرۈپ كەلدىكى، ئۇلار پرولېتارىياتنى ئىنقىلاپتا بۇرژۇئازىيىگە بوي سۇنىدىغان ۋە بېقىنىدىغان رول ئېلىشقا رازى بولىدىغان قىلىپ قويماقچى بولدى.

بۇ پرىنسىپال ئىختىلاپلارنىڭ ئەمەلىي خىزمەتلەردە قانداق ئەكس ئەتكەنلىكى ھەممىگە مەلۇم. بولشېۋىكلەر بۇلىگىن دۇماسىغا بايقۇت قىلدى[355]، مېنشېۋىكلەر بولسا بىر قارارغا كېلەلمەي تەۋرەندى، بولشېۋىكلەر ۋىتتې دۇماسىغا بايقۇت قىلدى[356]. مېنشېۋىكلەر بولسا بۇنىڭدىمۇ بىر قارارغا كېلەلمەي تەۋرەندى، ئۇلار سايلاش كېرەك ـ يۇ، لېكىن دۇماغا ئەمەس، دەپ دەۋەت قىلدى. مېنشېۋىكلەر دۇمادا كادېتلار مىنىستىرلىكىنى ۋە ئۇنىڭ سىياسەتلىرىنى قوللىدى. بولشېۋىكلەر بولسا، ئاساسىي قانۇن خام خىياللىرىنى ۋە كادېتلار پارتىيىسىنىڭ ئەكسىلئىنقىلاۋىلىقىنى قەتئىي تۈردە پاش قىلدى، شۇنىڭ بىلەن بىللە "سولچىلار ئىجرائىي كومىتېتى" توغرىسىدىكى پىكىرلەرنى تەشۋىق قىلدى[371]. ئاندىن قالسا، ئىككىنچى دۇمانى سايلاش ۋاقتىدا، بولشېۋىكلەر سولچىلار ئىتتىپاقىنى قۇردى، مېنشېۋىكلەر بولسا، كادېتلار بىلەن ئىتتىپاق تۈزدى، ۋاھاكازا.

روسىيە ئىنقىلاۋىدىكى "كادېتلار دەۋرى" (بۇ ـــ 1906 ـ يىلى 3 ـ ئايدا چىققان «كادېتلارنىڭ غەلىبىسى ۋە ئىشچىلار پارتىيىلىرىنىڭ ۋەزىپىلىرى» دېگەن كىتابچىدىكى سۆز)① ھازىر ئاياغلاشقاندەك

① «لېنىن ئەسەرلىرى»، 10 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 170 ـــ 247 ـ بەتلەرگە قاراڭ. ـــ تەھرىردىن

تۇرىدۇ. كادېتلارنىڭ ئەكسىلئىنقىلاۋىلىقى تامامەن ئاشكارىلاندى. كادېتلار ئۆزلىرىنىڭ ئىنقىلاپقا ھەممىشە ئىزچىل تۇردە قارشى تۇرۇپ كەلگەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىشقا باشلىدى، ستروۋې ئەپەندىمۇ كادېتلارنىڭ لىبېرالىزىملىق نىيىتىنى ئوچۇق ئاشكارىلىدى. ئويغانغان پۇرولېتارىيات كادېتلار پارتىيىسىنىڭ بۇ پۇتكۇل دەۋرىنى، پۇتكۇل "ئاساسىي قانۇن چىقىرىش ئەگرى يولى"نى قانچە ئىنچىكىلىك بىلەن كۆزدىن كەچۈرسە بولشېۋىكلەرنىڭ بۇ دەۋرگە ۋە كادېتلار پارتىيىسىنىڭ ماھىيىتىگە بەرگەن باھاسىنىڭ تامامەن توغرا بولغانلىقىنى، مېنشېۋىكلەرنىڭ ئەمەلىيەتتە خاتا سىياسەت ئىجرا قىلىۋاتقانلىقىنى، بۇ سىياسەتنىڭ ئوبېكتىپ رولى مۇستەقىل پۇرولېتارىيات سىياستى ئورنىغا پۇرولېتارىياتنى بۇرژۇئا لىبېرالىزىمىنىڭ قوماندانلىقىغا بوي سۇندۇرىدىغان سىياسەتنى دەسسىتىشتىن ئىبارەت ئىكەنلىكىنى شۇنچە ئېنىق بىلىۋالىدۇ.

* * *

ئەگەر 12 يىلدىن (1895 — 1907-يىللار) بۇيان روسىيىدىكى ماركسىزىملىق پىكىر ئېقىمى بىلەن ئىنقىلاۋىي سوتسىيالىزىم پىكىر ئېقىمى ئوتتۇرىسىدا بولغان ئىككى گۇرۇھ كۈرىشىگە ئومۇمى ھالدا نەزەر سېلىپ چىقساق، "قانۇنىي ماركسىزىم"، "ئىقتىساتىۋازلىق" ۋە "مېنشېۋىزىم" دېگەنلەر — بىرلا تارىخىي يۈزلىنىشنىڭ تۈرلۈك شەكىلدىكى كۆرۈنۈشىدۇر، دېگەن خۇلاسىگە كەلمەي بولمايدۇ. ستروۋې ئەپەندى ئېقىمدىكىلەرنىڭ "قانۇنىي ماركسىزىمى" (1894-يىل) — **ماركسىزىمنىڭ بۇرژۇئا ئەسەرلىرىدىكى ئىنكاسى.** "ئىقتىساتۋازلىق" 1897-يىلى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى يىللاردا بولۇپ ئۆتكەن سوتسىيال دېموكراتىزىم ھەركىتىدىكى پەۋقۇلئاددە گۇرۇھ بولۇپ، ئۇ ئەمەلىيەتتە **بۇرژۇئا لىبېرالىزىمنىڭ:** ئىشچىلار ئىقتىسادىي كۈرەش ئېلىپ بارسۇن، لىبېراللار سىياسى كۈرەش ئېلىپ بارسۇن،

دەيدىغان «ئەقىدە»[114] سىنى ئەمەلگە ئاشۇردى. مېنشېۋىزم
يازغۇچىلىق ساھەسىدىكى بىر ئېقىم، سوتسىيال دېموكراتىزم ھەر-
كىتىدىكى بىر مەزھەپ بولۇپلا قالماستىن، بەلكى بىر گۇرۇھۋاز
تەشكىلاتتۇر، بۇ تەشكىلات روسسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ 1-باسقۇچىدا
(1905 — 1907-يىللار) **ئەمىلىيەتتە پۈرولېتارىياتنى بۇرژۇئا
لىبېرالىزىمىنىڭ قوماندانلىقىغا بوي سۇندۇرىدىغان** پەۋقۇلئاددە
سىياسەتنى ئىجرا قىلدى①.

بارلىق كاپىتالىستىك ئەللەردە، پۈرولېتارىيات ئۆزىنىڭ ئوڭ خوش-
نىسى بولغان ئۇششاق بۇرژۇئازىيە بىلەن ئەلۋەتتە نۇرغۇن ئوتكۇنچى
باسقۇچ ئارقىلىق باغلىنىدۇ. بارلىق ئىشچىلار پارتىيىلىرىدە كوز-
قاراش، تاكتىكا ۋە تەشكىلىي "لۇشىيەن" جەھەتلەردە ئۇششاق بۇرژۇئا
ئاغمىچىلىق خاھىشلىرىنى ئىپادىلەيدىغان ئاشكارا ياكى ئانچە ئاشكارا
بولمىغان ئوڭ قانات مۇقەررەر شەكىللىنىدۇ. روسسىيەدەك ئۇششاق
بۇرژۇئا مەملىكىتىدە، بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى دەۋرىدە، ياش سوتسىيال

① پارتىيىنىڭ 2-قۇرۇلتىيىدا ھەر خىل گۇرۇھ ۋە ئېقىملار ئۇستىدە
ئېلىپ بېرىلغان تەھلىل (1904-يىلى چىققان «بىر قەدەم ئالغا،
ئىككى قەدەم ئارقىغا» دىگەن كىتاپچىغا قاراڭ) 1897-يىلدىكى
ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى يىللاردىكى "ئىقتىساتۋازلىق"نىڭ "مېنشېۋىزىم"
بىلەن بىۋاستە باغلانغانلىقىنى مۇنازىرە تەلەپ قىلمايدىغان دەرىجىدە
ئىسپاتلاپ بەردى. سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئىچىدىكى
"ئىقتىساتۋازلىق"نىڭ 1895—1897-يىللاردىكى "قانۇنىي ماركسىزىم"
بىلەن ياكى "سترۇۋېزىم" بىلەن باغلىنىشلىق ئىكەنلىكىنى مەن
«نىمە قىلىش كېرەك؟» دىگەن كىتاپچىدا (1902-يىلى) كورسىتىپ
ئوتكەن ئىدىم. قانۇنىي ماركسىزىم، ئىقتىساتۋازلىق، مېنشېۋىزىم
ئىدىيە جەھەتتىلا باغلىنىشلىق بولۇپ قالماي، بەلكى تارىخىي ۋارىس-
لىق جەھەتتىمۇ بىر-بىرى بىلەن باغلانغان.

دېموكراتنىڭ ئىشچىلار پارتىيىسى قۇرۇلغان دەسلەپكى مەزگىلدە، بۇ خاھىشلارنىڭ ياۋروپانىڭ ھەممە جايلىرىدىكىگە قارىغاندا تېخىمۇ ئوتكۇر، ئېنىق ۋە روشەن ئىپادىلەنمەسلىكى مۇمكىن ئەمەس ئىدى. بۇ خاھىشلارنىڭ روسىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ھەر خىل تەرەققىيات دەۋرىدىكى ھەر خىل ئىپادە شەكىللىرى بىلەن تونۇشۇپ چىقىش — ئىنقىلاۋىي ماركسىزىمنى مۇستەھكەملەش ئۈچۈن، روسىيە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئازاتلىق كۈرىشى يولىدىكى چىنىقىشى ئۈچۈن ئىنتايىن زورۇر.

1907 ـ يىل 9 ـ ئاي

1907 ـ يىل 11 ـ ئايدا سانكت ـ پېتېربۇرگدا نەشر قىلىنغان «12 يىلدىن بۇيان» دېگەن ماقالىلار توپلىمىدا بېسىلغان.

ئىمزا: ۋ. ئىلىن

توپلامدىكى تېكىستتى بويىچە بېسىلدى.

«لېنىن ئەسەرلىرى»، 13 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 77 — 96 ـ بەتلەردىن ئېلىندى.

# سوتسيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ 1905 ــ 1907 - يىللاردا بولغان بىرىنچى قېتىملىق روسىيە ئىنقىلاۋىدىكى يەر پىروگراممىسى[372] (قىسقارتىلمىسى)

## خۇلاسە

يەر مەسىلىسى روسىيە بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىدىكى تۈپ مەسىلە، ئۇ بۇ ئىنقىلاپنىڭ مىللى خۇسۇسىيىتىنى بەلگىلىگەن.

بۇ مەسىلىنىڭ ماھىيىتى ــ دېھقانلار پومېششىكلارنىڭ يەرگە بولغان ئىگىدارچىلىغىنى ۋە روسىيىنىڭ يېزا ئىگىلىك تۈزۈمىدىكى شۇنداقلا ئۇنىڭ پۈتكۈل ئىجتىمائى - سىياسى تۈزۈمىدىكى يانچىلىقنىڭ بارلىق قالدۇقلىرىنى يوقىتىش ئۈچۈن كۈرەش قىلىشتىن ئىبارەت.

روسىيىنىڭ ياۋروپا قىسمىدىكى 10 مىليون 500 مىڭ ئائىلىلىك دېھقاننىڭ 75 مىليون دېساتىنا يېرى بار. ئاساسەن ئاقسۆڭەكلەردىن ۋە بىراقلا بېيىپ كەتكەن بىر قىسىم چوڭ پومېششىكلاردىن تەركىپ تاپقان 30 مىڭ ئائىلىنىڭ ھەر بىرىنىڭ 500 دېساتىنادىن جەمى 70 مىليون دېساتىنا يېرى بار. پۈتۈن ئەھۋالنىڭ ئاساسى ئارقا كورۇنۇشى ئەنە شۇنداق. روسىيىنىڭ يېزا ئىگىلىك تۈزۈمىدە، شۇنداقلا پۈتكۈل روسىيە ئېلىدە ۋە روسىيىنىڭ پۈتۈن تۇرمۇشىدا يانچىدار - پومېششىكلارنىڭ ھوكۇمران ئورۇندا تۇرۇشىدىكى ئاساسى

شەرت ـ شارائىت ئەنە شۇ. ئىقتىسادىي جەھەتتىن ئېيتقاندا چوڭ يەر ئىگىلىرى ــ يانچىدارلاردۇر: ئۇلارنىڭ يەرگە بولغان ئىگىدارچىلىغىنىڭ ئاساسىنى يانچىلىق تارىخى، ئىسلزادە ئاقسۆڭەكلەرنىڭ ئەسىرلەر داۋامىدا يەرلەرنى تالان ـ تاراج قىلىش تارىخى ۋۇجۇتقا كەلتۈرگەن. ھازىرقى ۋاقىتتا ئۇلار ئۇز ئىگىلىگىنى چاكارچىلىق تۈزۈمى، يەنى مەجبۇرى ئەمگەك تۈزۈمىنىڭ بىۋاستە قالدۇغى ئاساسىدا، دېخانلارنىڭ سايمانلىرىدىن پايدىلىنىش، ئۇششاق دېخانلارنى قۇل قىلىشنىڭ خىلمۇ ـ خىل شەكىللىرىدىن، مەسىلەن، قىش پەسلىنىڭ چاكار ياللاش تۈزۈمى، يىللىق ئىجارە تۈزۈمى، ئورتاقچىلىق تۈزۈمى، ئىجارە ھەققى ئورنىدا ئىشلەپ بېرىش تۈزۈمىگە ئوخشاش شەكىللەردىن پايدىلىنىش ۋە قەرز، كېسىندا يەر، ئورمان، ئوتلاق، كول قاتارلىقلاردىن پايدىلىنىش يولى بىلەن بولىدىغان ئېكىسپىلاتاتسىيە ئاساسىدا باشقۇرۇۋاتىدۇ. يېرىم ئەسىردىن بۇيان روسىيىدە كاپىتالىزىم شۇنداق زور قەدەم بىلەن راۋاجلاندىكى، يېزا ئىگىلىگىدە يانچىلىقنى ساقلاپ قېلىشقا مۇتلەق ئىمكانىيەت قالمىغان ئىدى، يانچىلىق تۈزۈمىنى يوقىتىش زورلۇق كىرىزىسى، يەنى پۈتۈن مەملىكەت مىقياسىدىكى ئىنقىلاپ شەكلىنى ئالدى. لېكىن، بۇرژۇئا مەملىكىتىدە يانچىلىقنى ئىككى يول بىلەن يوقىتىش مۇمكىن.

يانچىلىقنى يوقىتىشنىڭ بىرىنچى يولى، يانچىدار ــ پومىششىكلار ئىگىلىگىنى تەدرىجى يوسۇندا يۇنكېر ــ بۇرژۇئا ئىگىلىگىگە ئايلاندۇرۇش، زور تۇركۇمدىكى دېخانلارنى كەمبەغەل دېخان ۋە يالانما دېخانلارغا ئايلاندۇرۇش، ئاممىنىڭ نامراتلىغىنى زورلۇق كۈچ بىلەن ساقلاپ قېلىش، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا بىر ئوچۇم باي دېخانلارنى يەنى كاپىتالىزىم دېخانلار ئارىسىدا مۇقەررەر پەيدا قىلىدىغان چوڭ بۇرژۇئا دېخانلىرىنى پەيدا قىلىشتىن ئىبارەت. قارا گورۇھ پومىش-

شكىللار ۋە ئۇلارنىڭ ۋەزىرى ستولىپىن دەل ئەنە شۇ يولغا كىردى. ئۇلار يەر ئىگىدارچىلىغىنىڭ ئوتتۇرا ئەسىرگە خاس چىرىك شەكلىنى زورلۇق بىلەن بۇزۇپ تاشلىمىغىچە، روسسىيىنىڭ تەرەققىياتى ئۈچۈن يول ئېچىش **مۇمكىن ئەمەسلىكىنى** بىلدى. شۇڭلاشقا، ئۇلار **پومېششىكلارغا پايدىلىق** بولغان بۇنداق ۋەيرانچىلىق يولى بىلەن ئىش كورۇشكە دادىل كىرىشتى. ئۇلار يېرىم فېودال شەكىلدىكى يېزا جامائەلىرىگە نىسبەتەن بيۇروكراتلار بىلەن **پومېششىكلار** ئارىسىدا تا يېقىنقى كۈنلەرگىچە كەڭ تارقىلىپ يۈرگەن ھېسداشلىقلىرىدىن ۋازكەچتى. ئۇلار يېزا جامائەلىرىنى زورلۇق بىلەن پاچاقلاپ تاشلاش ئۈچۈن "ئاساسىي قانۇنغا بىنائەن" چىقىرىلغان بارلىق قانۇنلارنى بىر چەتكە قايرىپ قويدى. ئۇلار **دېھقانلار** ئاممىسىنى تالان-تاراج قىلىش، كونا يەر ئىگىدارچىلىغىنى بۇزۇپ تاشلاش، مىڭلىغان-تۈمەنلىگەن دېھقانلارنى خانىۋەيران قىلىش ئۈچۈن باي دېھقانلارغا تولۇق ھوقۇق بەردى؛ ئۇلار پۇلدارلارغا ئوتتۇرا ئەسىر يېزىلىرىنى "خالىغانچە بۇلاتقۇزدى"، ئۇلار ئۆز سىنىپىنىڭ ھوكۇمرانلىغىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن باشقىچە يول **تۇتالمايتتى**، چۈنكى ئۇلار كاپىتالىزمنىڭ تەرەققىياتىغا قارشى كۈرەش قىلماي، بەلكى ئۇنىڭغا ئۇيغۇنلىشىش كېرەكلىگىنى تونۇپ يەتكەن ئىدى. ھالبۇكى، ئۇلارغا ئۆز ھوكۇمرانلىغىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن "بىراقلا بېيىپ كەتكەن" دازۇۋايېۋ ۋە كولۇپايېۋلار[373] بىلەن بىرلىشىپ، دېھقانلار ئاممىسىغا **قارشى** تۇرۇشتىن باشقا يول يوق ئىدى. ئۇلار كولۇپايېۋلارغا: بېيىڭلار! بېيىڭلار! بۇنىڭدىن باشقا يول يوق، بىز سىلەرگە ئازغىنا دەسمايە بىلەن كوپ پايدا ئالىدىغان پۇرسەت بېرىمىز، سىلەر مۇشۇنداق يېڭى ئەھۋال ئاستىدا ھاكىمىيىتىمىزنىڭ ئاساسىنى ساقلاپ قېلىشقا ياردەملەشسەڭلارلا بولدى! دەپ مۇراجەت قىلىشتىن باشقا ئىلاجى يوق ئىدى. تەرەققىياتنىڭ مۇشۇ يولىغا كىرىش ئۈچۈن،

دېھقانلار ئاممىسىغا ۋە پرولېتارىياتقا ئۈزلۈكسىز، سىستېمىلىق ۋە قىلچە تەپتارتماستىن **زورلۇق ئىشلىتىشكە** توغرا كېلىدۇ. شۇڭلاشقا ئەكسىلئىنقىلاۋىي پومېششىكلار مۇشۇنداق زوراۋانلىقىنى ھەر جەھەتتىن ئۆيۈشتۈرۈشقا جىددىي تىرىشىپ كەتتى.

بىز تەرەققىياتنىڭ ئىككىنچى يولىنى پرۇسسىيىچە بىرىنچى يولدىن پەرقلەندۈرۈش ئۈچۈن كاپىتالىزىم تەرەققىياتىنىڭ ئامېرىكىچە يولى دەپ ئاتىدۇق. ئىككىنچى يولمۇ كونا يەر ئىگىدارلىقىنى زورلۇق بىلەن يىمىرىپ تاشلاشنى تەلەپ قىلىدۇ، روسىيە لىبېراللىرىدىن بولغان ئاشۇ نادان مىشچانلارلا روسىيىدە ئىنتايىن كەسكىنلىشىپ كەتكەن كرىزىسنىڭ تېچ يول بىلەن ئاسانلا ئاياقلىشىشىنى خام خىيال قىلىدۇ.

لېكىن زورۇر ۋە مۇقەررەر بولغان بۇنداق بۇزغۇنچىلىق بىر ئۇچۇم پومېششىكلارغا ئەمەس، بەلكى دېھقانلار ئاممىسىغا پايدىلىق بولۇپ قېلىشىمۇ مۇمكىن. ئەركىن دېھقانچىلىق مەيدان ئىگىلىرى ھېچقانداق پومېششىكلار ئىگىلىگى بولمىغان شارائىتتىمۇ كاپىتالىزىم تەرەققىياتى ئۈچۈن ئاساس بولۇپ قالالايدۇ. چۈنكى پومېششىكلار ئىگىلىگى **ئومۇمەن ئېيتقاندا** ئىقتىسادىي جەھەتتە ئەكسىيەتچى ئىگىلىك، دېھقانچىلىق مەيدانلىرى ئىگىلىگىنىڭ ئامىللىرى بولسا دېھقانلار ئىگىلىگىدە مەملىكىتىمىزنىڭ ئىلگىرىكى ئىقتىسادىي تەرەققىيات تارىخىدا **شەكىللەنگەن** ئىدى. كاپىتالىزىم بۇ يول بىلەن تەرەققى قىلغاندا ئىچكى بازارلارنىڭ كېڭىيىشى، **پۈتۈن** ئاھالىنىڭ تۇرمۇش سەۋىيىسى، غەيرىتى، تەشەببۇسكارلىقى ۋە مەدەنىيەت سەۋىيىسىنىڭ تازا يۇكسىلىشى ئارقىسىدا ئېلىمىزنىڭ كاپىتالىزىمى چوقۇم تېخىمۇ كەڭ كولەمدە، تېخىمۇ ئەركىن ۋە تېخىمۇ تېز راۋاجلىنىدۇ. روسىيىدە تېخى ئۆزلەشتۈرۈلمىگەن بىپايان بوز يەرلەر بار. لېكىن روسىيىنىڭ ئىچكى جايلىرىدىكى دېھقانلار ئاممىسى يانچىلىقنىڭ

زۇلۇمىغا ئۇچرىغانلىقتىن، شۇنداقلا يەر سىياسىتىدە يانچىدار بىيۇروكراتلارچە پوزىتسىيە تۇتۇلغانلىقتىن، بۇ يەرلەردىن پايدىلىنىش ناھايىتى تەس بولۇپ قالغان، لېكىن بۇ يەرلەر يېزا ئىگىلىكىنى چوڭقۇر ھەم كەڭ كولەمدە راۋاجلاندۇرۇش ۋە ئىشلەپچىقىرىشنى يۇكسەلدۇرۇش ئۇچۇن ئىقتىسادىي ئاساس بولۇپ قىلىشى مۇمكىن.

تەرەققىياتىنىڭ بۇ يولى: پومېششىكلارنىڭ يەرگە بولغان ئىگىدارلىقىنى يوقىتىشنى تەلەپ قىلىش بىلەنلا چەكلەنمەيدۇ. چۇنكى يانچىدار-پومېششىكلارنىڭ بىرقانچە يۇز يىلدىن بۇيانقى ھوكۇمرانلىقى مەملىكەتنىڭ پۇتۇن يەر ئىگىدارلىقىدا ئوز ئىزىنى قالدۇرغان، دېھقانلارنىڭ ئۇلۇش يېرىدىلا ئەمەس، بەلكى چېگرا رايونلاردىكى بىرقەدەر ئەركىن بولغان كوچمەنلەرنىڭ يەر-زېمىنىدىمۇ ئوز ئىزىنى قالدۇرغان: مۇستەبىت ھوكۇمەتنىڭ پۇتكۇل كوچمەنلەر سىياسىتىنىڭ روھى جاھىل ئەمەلدارلارنىڭ ئاسىياچە ئارىلىشىشىغا يول قويۇشتىن ئىبارەت بولدى، ئۇلار كوچمەنلەرنىڭ ئەركىن ئولتۇراقلىششىغا توسقۇنلۇق قىلدى، يېڭى يەر مۇناسىۋىتىنى ناھايىتى قالايمىقانلاشتۇرۇۋەتتى، روسىيىنىڭ ئوتتۇرا قىسمىدىكى يانچىلىق ئاساسىدىكى بىيۇروكراتلىقنىڭ زەھەرلىرىنى روسىيىنىڭ چېگرا رايونلىرىغىچە تارقاتتى①. روسىيىدە پومېششىكلارنىڭ يەرگە بولغان ئىگىدارلىقىلا ئوتتۇرا ئەسىرچە بولۇپ قالماي، بەلكى دېھقانلارنىڭ ئۇلۇش يەر ئىگىدارچىلىقىمۇ ئوتتۇرا ئەسىرچە ئىدى. بۇنداق ئىگىدارلىق ئىنتايىن قالايمىقان ئىدى. ئۇ دېھقانلارنى ئوتتۇرا ئەسىرچە

① ئا. كائۇفمان ئەپەندى ئوزىنىڭ «كوچمەنلەر ۋە بوز يەر ئوزلەشتۇرۇش» (سانكت-پېتېربۇرگ، 1905-يىل نەشرى) دېگەن كىتاۋىدا كوچمەنلەر سىياسىتى تارىخىنىڭ ئومۇمى ئەھۋالىنى بايان قىلغان. ئاپتور ئۆزىچە چىققان "لىبېرالىزمچى" بولۇپ يانچىدارلارنىڭ بىيۇروكراتلىق تۇزۇمىگە چەكسىز ئىززەت-ئىكرام بىلەن قارايدۇ.

سانسىز ئۇششاق تۇرلەرگە ۋە تەبىقىلەرگە بولۇپ تاشلىغان. ئۇ مەر- كىزىي ھاكىمىيەت بىلەن يەرلىك ھاكىمىيەتنىڭ بىرقانچە يۇز يىلدىن بۇيان دېخانلارنىڭ يەر مۇناسىۋەتلىرىگە يولسىزلىق بىلەن ئارىلىشىپ كەلگەن تارىخنى ئەكس ئەتتۇرمەكتە. ئۇ خۇددى كىشىلەرنى يەھۇ- دىلار رايونىغا كىرىشكە مەجبۇرلىغاندەك، دېخانلارنى سېلىق سېلى- نىدىغان ئوتتۇرا ئەسىرچە كىچىك تەشكىلاتلارغا، ئۇلۇش يەرلەرگە ئورتاق ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان تەشكىلاتلارغا يەنى يېزا جامائە- لىرىگە كىرىشكە مەجبۇرلىماقتا. ۋاھالەنكى، روسسىيەنىڭ ئىقتىسادىي تەرەققىياتى ئەمەلىيەتتە دېخانلارنى ئاشۇنداق ئوتتۇرا ئەسىرچە ھا- لەتتىن قۇتۇلدۇرۇشنى مەقسەت قىلىدۇ. ئۇ بىر تەرەپتىن ئۇلۇش يەرلەرنى ئىجارىگە بېرىش ۋە ئۇلاردىن ۋازكېچىش ھادىسىلىرىنى كەلتۇرۇپ چىقىرىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن، ئىگىدارلىق شەكلى زادىلا ئوخشىمايدىغان ئۇششاق پارچە يەرلەرنى، دېخانلارنىڭ ئىلكىدىكى ئۇلۇش يەرلەرنى، ئىجارىگە ئالغان ئۇلۇش يەرلەرنى، سېتىۋالغان شەخسى يەرلەرنى، پومىششىكلاردىن ئىجارىگە ئالغان يەرلەرنى، ھوكۇمەتتىن ئىجارىگە ئالغان يەرلەرنى ۋە باشقىلارنى يىغىپ، كەل- گۇسىدىكى ئەركىن دېخانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى (ياكى يۇنكېر روسسىيەنىڭ كەلگۇسىدىكى باي دېخانلىرى) ئىگىلىكىنى بەرپا قىلىدۇ.

روسسىيەدە ھەقىقى ئەركىن دېخانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى ئىگى- لىكىنى بەرپا قىلىش ئۇچۇن، بارلىق يەرلەرنىڭ — مەيلى ئۇ پومىش- شىكلارنىڭ يېرى بولسۇن ياكى ئۇلۇش يەرلەر بولسۇن — "پاسىل"نى "بىكار قىلىش" كېرەك. بارلىق ئوتتۇرا ئەسىرچە يەر ئىگىدارچىلى- غىنى بۇزۇپ تاشلاش، ئەركىن خوجايىنلارنىڭ يەرلەردىن ئەركىن پايدىلىنىشى ئۇچۇن يەرگە بولغان بارلىق ئىمتىيازلارنى يوقى- تىش كېرەك. يەرلەرنى ئەركىن ئالماشتۇرۇشقا، ئەركىن كوچۇشكە، يەرلىرىنى ئەركىن كېڭەيتىشكە بارلىق ئىمكانىيەتنىڭ بېرىچە كاپالەت-

لىك قىلىپ يېڭى ئەركىن ھەمكارلىق كوپېراتىپلىرىنى قۇرۇپ، ئۇنى سېلىق سېلىنىدىغان كونا يېزا جامائەلىرىنىڭ ئورنىغا دەسسىتىش كېرەك. يەردىكى ئوتتۇرا ئەسىردىن قالغان بارلىق كېرەكسىز نەر-سىلەرنى پۈتۈنلەي "يوقىتىش" كېرەك.

ئىقتىسادىي جەھەتتىن ئېيتقاندا، يەرنى دۆلەت ئىگىدارچىلىقىغا ئېلىش، يەرگە بولغان خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىكنى بىكار قىلىش، بار-لىق يەرلەرنى دۆلەت ئىختىيارىغا ئېلىش، يېزىلاردىكى يانچىلىق تۈزۈمدىن پۈتۈنلەي قۇتۇلۇش كېرەك. ئىقتىسادىي جەھەتتىكى مانا مۇشۇ زورۇرىيەت روسىيىدىكى دېھقانلار ئاممىسىنى يەرنى دۆلەت ئىگىدارچىلىقىغا ئېلىشنىڭ ھىمايىچىلىرىگە ئايلاندۇردى. ئۇششاق خۇسۇسىي دېھقانلارنىڭ زور كۆپچىلىكى 1905-يىلىدىكى دېھقانلار بىرلەشمىسىنىڭ قۇرۇلتىيىدا، 1906-يىلىدىكى بىرىنچى دۇمادا ۋە 1907-يىلىدىكى ئىككىنچى دۇمادا، يەنى ئىنقىلاپنىڭ بىرىنچى دەۋ-رىدە يەرنى دۆلەت ئىگىدارچىلىقىغا ئېلىشنى باشتىن-ئاياق ياقلاپ كەلدى. ئۇلار يەرنى دۆلەت ئىگىدارچىلىقىغا ئېلىشنى "يېزا جامائە"لىرى ئۇلارنىڭ ئارىسىدا قانداقتۇ ئالاھىدە "بىخلار"نى يېتىلدۈرۈپ چىققانلىقىدىن، قانداقتۇ يەۋقۇلئاددە غەيرىي بۇرژۇئا "ئەمگەك پىرىنسىپى"نى ۋۇجۇتقا چىقارغانلىقىدىن ياقلاپ چىققىنى يوق. دەل ئۇنىڭ ئەكسىچە، ئۇلار يەرنى دۆلەت ئىگىدارچىلىقىغا ئېلىشنى شۇنىڭ ئۈچۈن ياقلىدىكى، ئەملىي تۇرمۇش ئۇلاردىن ئوتتۇرا ئەسىر جامائەسىدىن ۋە ئوتتۇرا ئەسىرچە ئۈلۈش يەر ئىگىدارچىلىقىدىن قۇتۇلۇشنى تەلەپ قىلغان. ئۇلارنىڭ يەرنى دۆلەت ئىگىدارچىلىقىغا ئېلىشنى ياقلىشىغا سوتسىيالىستىك يېزا ئىگىلىكىنى بەرپا قىلماقچى بولغانلىقى ياكى بەرپا قىلالايدىغانلىقى ئەمەس، بەلكى ئۇلارنىڭ ھەقىقىي بۇرژۇئا ئۇششاق يېزا ئىگىلىكىنى، يەنى بارلىق يانچىلىق ئەنئەنىلىرىدىن مۇمكىن قەدەر تولۇق قۇتۇلغان ئۇششاق يېزا

ئىگىلىگىنى بەرپا قىلىشقا ئىنتىلگەنلىگى ۋە ئىنتىلىۋاتقانلىغى سەۋەپ بولغان.

دېمەك، روسىيە ئىنقىلاۋىدا كۆرەش قىلىۋاتقان سىنىپلارنىڭ يەرگە بولغان خۇسۇسى مۈلۈكچىلىك مەسىلىسىدە ئۆز ئالدىغا ئالاھىدە پوزىتسىيە تۇتقانلىغى ھەرگىز تاسادىپى ھادىسە ئەمەس، شۇنداقلا بىرەر نەزىرىيىنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىغانلىغىدىنمۇ بولغان ئەمەس (پەقەت يىراقنى كورەلمەيدىغان كىشىلەرلا شۇنداق ئويلايدۇ). بۇنداق ئالاھىدە پوزىتسىيە پۈتۈنلەي روسىيە كاپىتالىزمىنىڭ تەرەققىيات شارائىتلىرىغا ۋە كاپىتالىزمىنىڭ نوۋەتتىكى مۇشۇ تەرەققىيات مەزگىلىدە ئوتتۇرىغا قويغان تەلەپلىرىگە باغلىق بولىدۇ. بارلىق قارا گۇرۇھ پومىششىكلار، پۈتكۈل ئەكسىلئىنقىلاۋىي بۇرژۇئازلار (جۈملەدىن ئوكتەبىرچىلەر[85] **ۋە كادېتلار**[84]) يەرگە بولغان خۇسۇسى مۈلۈكچىلىكنى ھىمايە قىلىدۇ. بارلىق دېھقانلار ۋە پۈتكۈل پۈرولېتارىيات بولسا يەرگە بولغان خۇسۇسى مۈلۈكچىلىككە قارشى تۇرىدۇ. يۇنكېر — بۇرژۇئا قورۇشنى مەقسەت قىلغان ئىسلاھاتچىلىق يولى كونا يەر ئىگىدارچىلىغىنىڭ ئاساسىنى ساقلاپ قېلىش ھەمدە بۇ ئاساسنى ئاستا-ئاستا كاپىتالىزمغا ئۇيغۇنلاشتۇرۇپ خەلق ئاممىسىنى ئازاپ-ئوقۇبەتكە سېلىشنى شەرت قىلىدۇ. كونا تۈزۈمنى ھەقىقى ئاغدۇرۇپ تاشلاشنى مەقسەت قىلغان ئىنقىلاۋىي يول ئەلۋەتتە ئۆزىنىڭ ئىقتىسادىي بازىسىنى بەرپا قىلىش ئۈچۈن روسىيىدىكى بارلىق كونا يەر ئىگىدارچىلىغى شەكىللىرىنى ۋە ئۇنىڭ بارلىق كونا سىياسى ئاپاراتلىرىنى يوقىتىشنى تەلەپ قىلىدۇ. روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ بىرىنچى دەۋرىدىكى تەجرىبىلەر شۇنى تولۇق ئىسپاتلىدىكى، روسىيە ئىنقىلاۋى دېھقانلارنىڭ يەر ئىنقىلاۋى سۈپىتىدىلا غەلىبە قىلالايدۇ. يەرنى دولەت ئىگىدارچىلىغىغا ئېلىشنى يولغا قويمىغان يەر ئىنقىلاۋى بولسا ئۆزىنىڭ تارىخىي ۋەزىپىسىنى ئورۇنلىيالمايدۇ.

سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى خەلقارا پرولېتارىياتىنىڭ پارتىيىسى، پۈتۈن دۇنيادا سوتسىيالىزمنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن كۈرەش قىلغۇچى پارتىيە، شۇڭلاشقا ئۇ ئەلۋەتتە ئۆزىنى ھەرقانداق بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىنىڭ ھەرقانداق دەۋرى بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋېتەلمەيدۇ، ئۆز تەقدىرىنى بىرەر بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىنىڭ مەلۇم نەتىجىسىگە باغلاپ قويالمايدۇ. نەتىجىنىڭ قانداق بولۇشىدىن قەتئىي نەزەر، بىز مۇستەقىل، ساپ پرولېتارىيات پارتىيىسى بولۇپ قېلىشىمىز، ئەمگەكچىلەر ئاممىسىنىڭ ئۇلۇغ سوتسىيالىزم نىشانىسىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشىغا قەتئىي تەۋرەنمەي رەھبەرلىك قىلىشىمىز لازىم. شۇڭا، بىز بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىنىڭ ھەرقانداق مۇۋەپپەقىيىتىنىڭ مۇستەھكەملىنىشىگە مۇتلەق كېپىل بولالمايمىز، چۈنكى بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىنىڭ بارلىق مۇۋەپپەقىيەتلىرىنىڭ مۇستەھكەم بولماسلىقى ۋە ئۇنىڭ ئىچكى زىددىيەتلىرى بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىغا خاس خۇسۇسىيەت. "تىرىلىشنىڭ ئالدىنى ئېلىشنىڭ كاپالىتى"نى "ئويلاپ چىقىرىش" — ئەخمەقلىقتىن باشقا نەرسە ئەمەس. بىزنىڭ پەقەت بىرلا ۋەزىپىمىز بار، ئۇ بولسىمۇ پرولېتارىياتنى سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپ ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن ئىتتىپاقلاشتۇرغاندا، كونا تۈزۈمگە قارشى بارلىق كۈرەشنى ئەڭ قەتئىي قوللاش، گۈللىنىۋاتقان بۇرژۇئا جەمئىيىتىدە پرولېتارىياتقا پايدىلىق بارلىق شارائىتلارنى ئىمكان قەدەر قولغا كەلتۈرۈش. بۇنىڭدىن مۇقەررەر ھالدا روسىيە بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىدا، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىمىزنىڭ پروگراممىسى يەرنى دولەت ئىگىدارچىلىقىغا ئېلىشنى ئەمەلىيەتتە شەكىللەندۈرۈش قىلىدىغان بولۇشى كېرەك، دىگەن يەكۈن كېلىپ چىقىدۇ. يەرنى دولەت ئىگىدارچىلىقىغا ئېلىشنىمۇ پارتىيىمىزنىڭ پروگراممىسىنىڭ باشقا قىسىملىرىغا ئوخشاش، سىياسى ئىسلاھاتنىڭ مۇئەييەن شەكلى ۋە باسقۇچى بىلەن بىرلەشتۈرۈشىمىز كېرەك. چۈنكى سىياسى ئۆزگىرىشنىڭ كۆلىمى بىلەن يەر ئۆزگىرىشىنىڭ كۆلىمى

بىردەك بولماسلىقى مۇمكىن ئەمەس. يەرنى دولەت ئىگىدارچىلىقىغا ئېلىشنىمۇ پارتىيىمىزنىڭ پۇروگىراممىسىنىڭ باشقا قىسىملىرىغا ئوخشاش، ئۇششاق بۇرژۇئازىيىنىڭ خام خىياللىرىدىن، بيۇروكرات زىياللارنىڭ "يەر ئۈلۈشى" توغرىسىدىكى قۇرۇق گەپلىرىدىن، يېزا جامائەلىرىنى مۇستەھكەملەش ياكى يەردىن تەڭ پايدىلىنىش دىگەنگە ئوخشاش ئەكسىيەتچىل سەپسەتىلەردىن قەتئىي پەرقلەندۇرۇشىمىز كېرەك. پۇرولېتارىياتنىڭ مەنپەئەتى بىرەر بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىغا خاس ئالاھىدە شوئارنى، ئالاھىدە "پىلان"نى ياكى "سىستىما" نى ئويلاپ چىقىشقا ئەمەس، بەلكى بۇ ئىنقىلاپنىڭ ئوبيېكتىپ شەرت-شارائىتلىرىنى **ئۆزۈل-كېسىل** كورستىپ بېرىشكە ئىقتىسادىي جەھەتتىكى مۇقەررەر ئوبيېكتىپ شەرتلەرگە بولغان خام خىياللارنى ۋە قۇرۇق خىياللارنى تۈگىتىشكىلا مۇھتاج. يەرنى دولەت ئىگىدارچىلىقىغا ئېلىش يېزا ئىگىلىگىدىكى ئوتتۇرا ئەسىرچىلىكنىڭ ھەممە ئىپادىلىرىنى ئۆزۈل-كېسىل يوقىتىشىنىڭ بىردىن-بىر شەكلى بولۇپلا قالماي، بەلكى كاپىتالىزم شارائىتىدا مۇمكىن بولىدىغان ئەڭ ياخشى يەر تۈزۈمىدۇر.

روسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ بۇ توغرا يەر پۇروگىراممىسىنى ۋاقىتىنچە رەت قىلىشىغا 3 نەرسە سەۋەپ بولغان. بىرىنچىدىن، روسىيىدە "يەرنى يەرلىك جامائەت مۈلكىگە ئايلاندۇرۇش"نىڭ تەشەببۇسچىسى پ. ماسلوۋ ماركس نەزىرىيىسىگە "تۈزىتىش كىرگۈز-دى"؛ مۇتلەق يەر ئىجارىسى نەزىرىيىسىنى چۆرۈپ تاشلىدى، يەر ئۈنۈمدارلىقىنىڭ تۆۋەنلەپ كېتىش قانۇنىيىتى ۋە بۇ قانۇنىيەتنىڭ يەر ئىجارىسى نەزىرىيىسى بىلەن بولغان باغلىنىشى قاتارلىقلار توغرىسىدىكى بۇرژۇئازىيىنىڭ يېرىم چىرىپ كەتكەن تەلىماتلىرىنى يېقىلىدى. مۇتلەق يەر ئىجارىسىنى ئىنكار قىلىغانلىق يەرگە بولغان خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىكنىڭ كاپىتالىزم شارائىتىدىكى ئىقتىسادىي ئەھ-

مېتىنى تۈپتىن ئىنكار قىلغان بىلەن باراۋەر بولىدۇ، نەتىجىدە يەرنى دۆلەت ئىگىدارچىلىغىغا ئېلىش توغرىسىدىكى ماركسىزىملىق كوزقاراشلار مۇقەررەر ھالدا بۇرمىلىنىدۇ. ئىككىنچىدىن، روسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرى دىخانلار ئىنقىلاۋىنىڭ **باشلانغانلىغىنى** ئەمىلىيەتتە كورگىنى يوق، شۇڭا ئۇلارنىڭ بۇ ئىنقىلاپنىڭ مۇمكىنچىلىگىگە ئېھتىياتچانلىق بىلەن قارىماسلىغى مۇمكىن ئەمەس، چۈنكى بۇ ئىنقىلاپنىڭ غەلىبە قىلىشى ھەقىقەتەنمۇ نۇرغۇن ئالاھىدە ئۇگۈشلۈق شارائىتلارنىڭ بولۇشىنى، ئاممىدا يۇكسەك ئىنقىلاۋى ئاڭلىقلىق، ئىنقىلاۋى جاسارەت ۋە ئىنقىلاۋى تەشەببۇسكارلىق روھ بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ. روسىيە ماركسىزىمچىلىرىنىڭ تەييار **تەجرىبىسى** يوق، ئۇنىڭ ئۇستىگە ئۇلار **بۇرژۇئا** ھەركىتىنى قىياس قىلىش يولى بىلەن مەيدانىغا كەلتۇرگىلى بولمايدۇ، دەپ قارايدۇ. شۇڭلاشقا **ئىنقىلاپ باشلانغانغا قەدەر** ئەلۋەتتە توغرا يەر پۇروگراممىسىنى ئوتتۇرىغا قويالمايدۇ. لېكىن، ئۇلار ئىنقىلاپ باشلانغاندىن **كېيىن** ماركس نەزىرىيىسىنى روسىيىنىڭ ئالاھىدە ئەھۋالىغا **تەتبىق** قىلىش ئورنىغا (ماركس بىلەن ئېنگېلس بىزگە ھەمىشە: بىزنىڭ نەزىرىيىمىز دوگما ئەمەس، بەلكى **ھەركەتنىڭ قىبلىنامىسى**، دەپ تەلىم بېرىپ كەلگەن ئىدى)، باشقىلارنىڭ ماركس نەزىرىيىسىنى باشقا شارائىتتا، **باشقا** دەۋرگە تەتبىق قىلىشتىن ھاسىل قىلغان خۇلاسىسىنى قىلچە تەنقىت قىلماستىن تەكرارلاپ خاتالىق ئوتكۇزدى. مەسىلەن، گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ ماركسىنىڭ يەرنى دۆلەت ئىگىدارچىلىغىغا ئېلىشنى تەشەببۇس قىلغان كونا پۇروگراممىسىنى رەت قىلىشى ناھايىتى تەبىي ئىدى، چۈنكى گېرمانىيىدە يۇنكېر-بۇرژۇئا دۆلىتى تەل-تۆكۈس شەكىللەنگەن ئىدى، ئۇ يەردە، بۇرژۇئا تۈزۈمى ئاساسىدا بارلىققا كەلگەن ھەرقانداق ھەركەتنىڭ ۋاقتى ئۆتۈپ كەتتى. يەرنى دۆلەت ئىگىدارچىلىغىغا ئېلىشنى ھىمايە

قىلىدىغان ھەرقانداق خەلق ھەركىتى يوق ئىدى ھەمدە بولۇشمۇ مۇمكىن ئەمەس ئىدى. يۇنكېر-بۇرژۇئازلارنىڭ ئۇستۇنلۇگى يەرنى دولەت ئىگىدارچىلىغىغا ئېلىش پىلانىنى **ئەمەلىيەتتە** ئويۇنچۇققا، ھەتتا يۇنكېرلارنىڭ ئاممىنى تالان-تاراج قىلىدىغان قورالىغا **ئايلاندۇرۇپ** قويىدى. نېمىسلارنىڭ يەرنى دولەت ئىگىدارچىلىغىغا ئېلىش ئۈستىدە ئېغىز ئېچىشتىن باش تارتىشى تامامەن توغرا، لېكىن بۇ يەكۇننى روسىيىگە كوچۇرۇپ كېلىش (يەرنى جايلارنىڭ ئىختىيارىغا ئېلىش ئىدىيىسىنىڭ ماسلوۋنىڭ ماركس نەزىرىيىسىگە تۇزىتىش كىرگۇزگەنلىكى بىلەن بولغان باغلىنىشىنى بايقىمايىۋاتقان مېنشېۋىكلىرىمىز ئەمەلىيەتتە شۇنداق قىلىۋاتىدۇ) مۇئەييەن سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئالاھىدە تارىخىي تەرەققىيات دەۋرىدىكى ۋەزىپىلىرىنى كوزدە تۇتۇشقا ماھىر بولمىغانلىقتۇر.

ئۇچىنچىدىن، مېنشېۋىزمنىڭ روسىيە بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىدا تۇتقان بارلىق تاكتىكىلىق خاتا قاگجېنلىرى يەرنى جايلارنىڭ ئىگىدارچىلىغىغا ئېلىش پۇروگىراممىسىدا ئوچۇق كورۇلدى: پەقەت ”پۇرولېتارىيات بىلەن دېخانلارنىڭ ئىتتىپاقى①“لا روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ غەلىبىسىگە كاپالەتلىك قىلالايدىغانلىغىنى چۇشەنمىدى؛ پۇرولېتارىياتنىڭ بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىدىكى رەھبەرلىك رولىنى چۇشەنمەي، پۇرولېتارىياتنى بىر چەتكە چىقىرىپ قويۇپ، چالا ئىنقىلاپنىڭ نەتىجىسىگە ئۇيغۇنلاشتۇرۇش، يولباشچىلىقتىن لىبېرال بۇرژۇئازىيىنىڭ ياردەمچىسىگە (ئەمەلىيەتتە لىبېرال بۇرژۇئازىيىنىڭ قارا خىزمەتچىسى ۋە مالىيىغا) ئايلاندۇرۇش كويىدا بولدى. ”ئىشچىلار بەك بېرىلىپ كەتمەگلار، ئەھۋالغا ماسلىشىپ، ئاستا-ئاستا ئىلگىرىلەگلەر“ —

① كائۇتسكى «سوتسىيال ئىنقىلاپ» دېگەن كىتاپىنىڭ 2-نەشرىدە شۇنداق دېگەن.

نارتىسى تۇپپورىلوۋ[179] نىڭ "ئىقتىساتۇازلار" (يەنى روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىدىكى بىرىنچى تۇركۇم ئاغمىچىلار)غا قارشى ئېيتقان بۇ سوزى پارتىيىمىزنىڭ ھازىرقى يەر پۇروگراممىسىنىڭ روھىنى تولۇق ئىپادىلەپ بەردى.

بىزنىڭ ئۇششاق بۇرژۇئا سوتسىيالىزمى "مەستانىلىغى"غا قارشى ئېلىپ بارغان كۇرىشىمىز ئىنقىلاپنىڭ كولىمىنى ۋە پۇرولېتارىيات بەلگىلىگەن ئىنقىلاۋىي ۋەزىپىلەرنى تارايتماستىن، كېڭەيتىشى كېرەك. "مەھەللىۋازلىق" ئىدىيىسى ئۇششاق بۇرژۇئازىيىنىڭ قالاق تەبىقىلىرى ئارىسىدا ياكى ئىمتىيازلىق دېخانلار (كازاكلار) ئارىسىدا ھەرقانچە ئېغىر بولسىمۇ ئۇنىڭغا مەدەت بەرمەسلىگىمىز كېرەك. ھەرقايسى مىللەتلەرنىڭ بېكىنمىچىلىگىگە مەدەت بەرمەسلىگىمىز كېرەك. ياق، غەلىبە قازىنىشتا بىرلىكنىڭ قانداق ئەھمىيەتكە ئىگە ئىكەنلىگىنى دېخانلارغا ئېنىق چۈشەندۇرۇشىمىز كېرەك، ھەركەتنىڭ دائىرىسىنى كىچىكلەتمەي، بەلكى كېڭەيتىدىغان بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىنىڭ چالا بولۇپ قېلىشى پۇرولېتارىياتنىڭ ئېھتىياتچان بولمىغانلىغىدىن ئەمەس، بەلكى بۇرژۇئازىيىنىڭ قالاقلىغىدىن بولغانلىغىنى كورسىتىدىغان شوئارلارنى ئوتتۇرىغا قويۇشىمىز كېرەك. بىز ئوز پۇروگراممىمىزنى "مەھەللىۋى" دېموكراتىزىمغا "ئۇيغۇنلاشتۇر"ماسلىغىمىز، دېموكراتىيىگە يات مەركىزى ھاكىمىيەت شارائىتىدا ئەمەلگە ئاشۇرغىلى بولمايدىغان بىمەنە يېزا "يەرلىك جامائەت ئىگىلىگى سوتسىيالىزمى"نى ئويلاپ چىقارماسلىغىمىز، چاكىنا سوتسىيالىستىك ئىسلاھات سىياسىتى ئارقىلىق بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىغا ماسلىشىپ يۇرمەستىن، بەلكى ئاممىنىڭ دىققەت ئېتىۋارىنى بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىنىڭ غەلىبىسىگە ھەقىقى كاپالەتلىك قىلالايدىغان شەرت ــ شارائىتلارغا قارىتىشىمىز، بۇ غەلىبىگە كاپالەتلىك قىلىش ئۇچۇن يەرلىك دېموكراتىيە تۇزۇمىنىڭ بولۇشى زورۇر بولۇپلا قالماستىن، بەلكى "مەركەزنىڭ" دېمو-

كراتىيە تۈزۈمى، يەنى مەركىزىي دۆلەت ھاكىمىيىتىنىڭ دېموك-
راتىيە تۈزۈمىنىڭ بولۇشىمۇ زورۇر ئىكەنلىكىنى — ئومۇمى دېموكرا-
تىيە تۈزۈمىلا ئەمەس، بەلكى چوقۇم ئەڭ تولۇق ۋە ئەڭ ئالىي
دېموكراتىيە تۈزۈمى بولۇشى كېرەكلىكىنى ئاممىغا چۈشەندۈرۈشى-
مىز لازىم، چۈنكى بۇنداق دېموكراتىيە تۈزۈمى بولمايدىكەن،
روسىيە دېخانلىرىنىڭ يەر ئىنقىلاۋى، ئىلمىي مەنىدىن ئېيتقاندا،
قۇرۇق خىيالغا ئايلىنىپ قالىدۇ.

ھازىرقى تارىخىي پەيتتە، قارا گۇرۇھ يىرتقۇچلار ئۈچىنچى
دۇمادا غالجىرلاشقان، ئەكسىلئىنقىلاۋىي كۈچلەر ئەسەبىلىكتە چېكى-
گە يەتكەن، ئەكسىيەتچى كۈچلەر ئادەتتىكى ئىنقىلاپچىلاردىن،
شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئىككىنچى دۇمادىكى سوتسىيال دېموك-
راتلار پارتىيىسىنىڭ ۋەكىللىرىدىن ياۋۇزلۇق بىلەن سىياسى ئۆچ
ئېلىۋاتقان چاغدا، "كەڭ" يەر پروگراممىسىنى ئوتتۇرىغا قويۇش
"مۇۋاپىق ئەمەس" دەپ قارىماسلىق كېرەك. بۇنداق پىكىر روسىيە
سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنى ياقلايدىغان ياكى ئۇنىڭغا قاتناش-
قان كەڭ مىشچان زىيالىلاردا كورۇلۇۋاتقان ئاسىلىق، ئۈمىتسىزلىك،
چۈشكۈنلۈك ۋە چىرىكلىك بىلەن تومۇرداش، بۇ ئەخلەتلەر ئىش-
چىلار پارتىيىسى ئىچىدىن ئۆزۈل-كېسىل تازىلاپ چىقىرىلسا،
پرولېتارىيات ئۈچۈن پايدىلىق. ئەكسىيەتچى كۈچلەر قانچە ئەشەد-
دىيلەشسە، ئەمىلىيەتتە ئۇ مۇقەررەر بولغان ئىقتىسادىي تەرەققىياتقا
شۇنچە توسقۇنلۇق قىلىدۇ، دېموكراتىيە ھەركىتىنىڭ تېخىمۇ كەڭ
كولەمدە ئەۋج ئېلىشىنى شۇنچە ئۈنۈملۈك ئىلگىرى سۈرىدۇ.
شۇڭلاشقا، بىز ئاممىۋى ھەركەت ۋاقتىنچە بېسىلغان ھازىرقى
پەيتتىن پايدىلىنىپ، بۇ قېتىمقى زور ئىنقىلاپنىڭ تەجرىبىلىرىنى
تەنقىدىي ئاساستا تەتقىق قىلىشىمىز، بۇ تەجرىبىلەرنى تەكشۈرۈشى-
مىز، ئۇنىڭدىكى داشقاللارنى تازىلاپ چىقىرىشىمىز، بۇ تەجرىبىلەرنى

كەلگۈسى كۆرەشلەرنىڭ قىبلىنامىسى سۈپىتىدە ئامىمغا تاپشۇرۇشىمىز كېرەك.

1907 ـ يىل 11 ــ 12 ـ ئايلار

1907 ـ يىل 11 ــ 12 ـ ئايلاردا يېزىلغان.

1908 ـ يىلى تۇنجى قېتىم ئېلان قىلىنغان (مۇسادىرە قىلىنغان)؛
1917 ـ يىلى «تۇرمۇش ۋە بىلىم» نەشرىياتى تەرىپىدىن كىتاپچە قىلىپ بېسىلغان.

قولىيازمىسى بويىچە بېسىلدى ۋە 1917 ـ يىلدىكى نۇسخىسىغا سېلىشتۇرۇلدى.

# ئاخىرقى سوز

بۇ كىتاپ 1907 ـ يىلىنىڭ ئاخىرىدا يېزىلغان. ئۇ 1908 ـ يىلى پېتېربۇرگدا نەشر قىلىنغان ئىدى. لېكىن چار پادىشانىڭ مەتبۇئات تەكشۈرگۈچى ئورگىنىنىڭ قولىغا چۈشۈپ كېتىپ كويدۇرۇۋېتىلگەن ئىدى. پەقەت بىرلا نۇسخىسى ساقلىنىپ قالغان. ئۇنىڭمۇ ئاخىرقى قىسمىدىن بىرقانچە بېتى (بۇ نەشرىنىڭ 269 ـ بېتىدىن كېيىنكى بەتلىرى) يوق. يوق بەتلىرى ھازىر تولۇقلاندى.

ھازىر ئىنقىلاپ روسىيىدە يەر مەسىلىسىنى 1905 — 1907 ـ يىللار ـ دىكىگە قارىغاندا تېخىمۇ كەڭ، چوڭقۇر ۋە ئوتكۇر قىلىپ قويىدى. پارتىيىمىزنىڭ 1 ـ قېتىملىق ئىنقىلاپتىكى پۇروگراممىسىنىڭ تارىخى بىلەن تونۇشۇپ چىقىش كوپچىلىكنىڭ ھازىرقى ئىنقىلاپ ۋەزىپە ـ لىرىنى تېخىمۇ توغرا چۈشىنىۋېلىشىغا ياردىمى بولىدۇ، دەپ ئويلايمەن.

شۇنى ئالاھىدە كورسىتىپ ئوتۇش كېرەككى، ئۇرۇش—ئۇرۇشۇ ـ ۋاتقان دولەتلەرگە مىسلىسىز بالايى ـ ئاپەت كەلتۇردى. لېكىن شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئۇ كاپىتالىزىمنىڭ تەرەققىياتىنى زور دەرىجىدە تېزلىتىپ، مونوپول كاپىتالىزىمنى دولەت مونوپول كاپىتا ـ لىزىمغا ئايلاندۇردى، شۇنىڭ بىلەن پۇرولېتارىياتىمۇ، ئىنقىلاۋىي ئۇششاق بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرىمۇ ئوز ھەركىتىنى كاپىتالىزىم دائىرىسىدە چەكلەپ **قالالمايدىغان** بولۇپ قالدى.

ئەمىلىي تۇرمۇش بۇ دائىرىدىن چىقىپ، ئىشلەپچىقىرىشنى ۋە

تەقسىماتنى پۈتۈن مەملىكەت مىقياسىدا تەرتىپكە سېلىشىنى، ئومۇمى ئەمگەك مەجبۇرىيىتى تۈزۈمىنى يولغا قويۇشنى، مەجبۇرى يوسۇندا سىندىكاتلاشتۇرۇش (چوڭ شىركەت بولۇپ ئۇيۇشۇش)نى ۋە باشقىلارنى كۈنتەرتىپكە قويىدى.

بۇنداق ئەھۋال ئاستىدا، يەرنى دولەت ئىگىدارچىلىقىغا ئېلىش مەسىلىسى يەر پىروگىراممىسىدا ئەلۋەتتە باشقىچە قويۇلۇشى كېرەك. دېمەك، يەرنى دولەت ئىگىدارچىلىقىغا ئېلىش بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىنىڭ "يۇقىرى پەللىسى" بولۇپلا قالماي، بەلكى **سوتسىيالىزمغا قاراپ تاشلانغان بىر قەدەمدۇر.** بۇنىڭسىز ئۇرۇش كۈلپەتلىرىنى تۈگەتكىلى بولمايدۇ.

نامرات دېخانلارغا رەھبەرلىك قىلغۇچى پىرولېتارىيات، بىر تەرەپتىن، خىزمىتىنىڭ مۇھىم نۇقتىسىنى دېخان ۋەكىللىرى سوۋېتىدىن يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى ۋەكىللىرى سوۋېتىغە يوتكىشى، يەنە بىر تەرەپتىن، پومىششىكلارنىڭ چاگزىلىرىدىكى دېخانچىلىق سايمانلىرىنى دولەت ئىگىدارچىلىقىغا ئېلىشى، شۇنداقلا بۇ چاگزىلاردا يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى ۋەكىللىرى سوۋېتى نازارەتچىلىكىدە ئۈلگىلىك دېخانچىلىق مەيدانلىرىنى قۇرۇپ چىقىشى كېرەك.

بۇ يەردە مەن ئىنتايىن مۇھىم بولغان بۇ مەسىلىلەر ئۈستىدە تەپسىلى توختىلالمايمەن، ئەلۋەتتە، بۇنىڭ ئۈچۈن، بۇ مەسىلىلەرگە كوڭۈل بولگەن كىتاپخانلارنى بولشېۋىكلەر چىقىرىۋاتقان مەتبۇئاتلارنى ۋە مېنىڭ «تاكتىكا ھەققىدە خەتلەر»①، پىرولېتارىياتنىڭ ئىنقىلاۋىمىزدىكى ۋەزىپىلىرى (پىرولېتارىيات پارتىيىسى ھەركەت

---

① مۇشۇ تاللانما ئەسەرلەر، 3 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 23 ــ 35 ـ بەتلەرگە قارالسۇن. ــ تەھرىردىن

پۇروگىراممىسىنىڭ لايىھىسى)»② دېگەن كىتاپچىلىرىمىنى ئوقۇشقا تەكلىپ قىلماقتىن باشقا ئامال يوق.

**ئاپتور**

**1917 - يىل 9 - ئاينىڭ 28 - كۈنى**

1917 - يىلى «سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ 1905 — 1907 - يىللاردا بولغان بىرىنچى قېتىملىق روسىيە ئىنقىلاۋىدىكى يەر پۇروگىراممىسى» دېگەن كىتاپقا كىرگۈزۈلگەن.

شۇ كىتاپنىڭ ئەسلى تېكىستىگە ئاساسەن بېسىلدى.

«لېنىن ئەسەرلىرى»، 13 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 399 — 409 - بەتلەردىن ئېلىندى.

② شۇ تومنىڭ 36 — 69 - بەتلىرى. — تەھرىردىن

# ئىزاھلار

1 لېنىننىڭ «"خەلق دوستلىرى" دېگەن نېمە ۋە ئۇلار سوتسىيال دېموكراتلارغا قانداق ھۇجۇم قىلىدۇ؟ («روسىيە بايلىقى» ژورنىلىنىڭ ماركسىزمچىلارغا قارشى ماقالىلىرىغا جاۋاپ)» دېگەن كىتاۋىدا نارودنىكلارنىڭ نەزىرىيىۋى نۇقتىنەزەرلىرى ۋە سىياسى پۇروگراممىسى ئۇزۇل-كېسىل تەنقىت قىلىنغان، نامىدا "خەلق دوستلىرى"، ئەمەلىيەتتە خەلق دۇشمىنى بولغان نارودنىكلارنىڭ ھەقىقى قىياپىتى ئېچىپ تاشلانغان، ئىشچىلار سىنىپى جەمىيەتتىكى ئەڭ ئىلغار، ئەڭ ئىنقىلاۋىي سىنىپ دېگەن قائىدە شەرھىلەنگەن، ئىشچى-دېخانلار ئىتتىپاقى چارىزىمنى ۋە پومىشچىك-بۇرژۇئازىيىنىڭ ھوكۇمرانلىقىنى ئاغدۇرۇپ تاشلاش يولىدىكى ئاساسي ۋاستە دېگەن شانلىق ئىدىيە تۇنجى قېتىم ئوتتۇرىغا قويۇلغان، روسىيە ماركسىزمچىلىرىنىڭ تۈپ ۋەزىپىسىمۇ مۇئەييەنلەشتۈرۈلگەن.

بۇ كىتاپ 1894-يىلى يېزىلغان (كىتاپنىڭ بىرىنچى بۆلۈمى 4-ئايدا، ئىككىنچى ۋە ئۈچىنچى بۆلۈملىرى يازدا قولدىن چىققان). لېنىن بۇ كىتاپنى 1892—1893-يىللىرى سامارادا تۇرغان ۋاقتىدا يېزىشقا كىرىشكەن. ئۇ ماركسىزمنىڭ دۈشمەنلىرى قاتارىدا لىبېرال-نارودنىكلاردىن ۋ.ۋ. (ۋورونتسوۋ)، مىخايلوۋسكى، يۇژاكوۋ، كىرىۋېنكولارنى قاتتىق تەنقىت قىلىش يۈزىسىدىن سامارادىكى ماركسىزمچىلار گۇرۇپپىسىدا بىر تۈركۈم ماقالىلىرىنى ئوقۇپ ئۆتكەن. بۇ ماقالىلار «"خەلق دوستلىرى" دېگەن نېمە» دېگەن كىتاپقا تەييار ماتېرىيال بولۇپ قالغان.

لېنىننىڭ بۇ كىتاۋى بۆلۈملەر بويىچە ئايرىم-ئايرىم نەشر قىلىنغان. كىتاپنىڭ بىرىنچى بۆلۈمى 1894-يىل 6-ئايدا پېتېر-

بۇرگدا رېزىنكە باسمىدا بېسىلغان؛ 1894 ـ يىل 7 ـ ئايدا يەنە رېزىنكە باسمىدا ئۇنىڭ 2 ـ نەشرى چىققان؛ شۇ يىلى 8 ـ ۋە 9 ـ ئايلاردا، ئا. ئا. گانشىن ئىلگىرى ـ ئاخىر بولۇپ گوركا (ۋلادىمىر ئولكىسى)دا ۋە موسكۋادا كىتاپنىڭ بىرىنچى ۋە ئىككىنچى بولۇمىدىن 100 نۇسخىچە باستۇرغان؛ شۇ يىلى 9 ـ ئايدا، ئا.ئا. ۋانېيېۋ پېتېربۇرگدا بىرىنچى بولۇمىنى رېزىنكە باسما بىلەن 50 نۇسخا باستۇرغان (بۇ 4 ـ نەشرى ئىدى)، ئۇچىنچى بولۇمىدىنمۇ 50 نۇسخىچە باستۇرغان. 1894 ـ يىلى چېرنىگوۋ ئولكىسىنىڭ بورزېن ناھىيىسىدىكى سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ بىر گۇرۇپپىسى «"خەلق دوستلىرى" دېگەن نېمە» دېگەن كىتاپنى رېزىنكە باسما بىلەن بېسىپ چىققان. بۇ كىتاپنىڭ ئىككىنچى بولۇمى ھازىرغىچە تېپىلمىدى.

«"خەلق دوستلىرى" دېگەن نېمە» دېگەن كىتاپ روسىيىدە ۋە چەتئەللەردە كەڭ تارقالغان بولۇپ، ئەمگەكنى ئازات قىلىش جەمىيىتىمۇ، روسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ چەتئەللەردىكى باشقا تەشكىلاتلىرىمۇ بۇ ئەسەر بىلەن ناھايىتى تونۇش ئىدى.

بۇ كىتاپنىڭ رېزىنكە باسمىدا بېسىلغان بىرىنچى ۋە ئۇچىنچى بولۇملىرى 1923 ـ يىلىنىڭ باشلىرىدا بېرلىندىكى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئارخىۋىدىن تېپىلغان، شۇ ۋاقىتنىڭ ئوزىدەرەك، لېنىنگرادتىكى دولەتلىك شېدرىن كۇتۇپخانىسىدىنمۇ تېپىلغان.

بۇنىڭدىن باشقا، 1936 ـ يىلى «"خەلق دوستلىرى" دېگەن نېمە» دېگەن كىتاپنىڭ 1894 ـ يىلى نەشر قىلىنغان يېڭى رېزىنكە باسمىسى تېپىلغان. كىتاپنىڭ بۇ نۇسخىسىدا، لېنىن شۇ كىتاپنى چەتئەلدە نەشر قىلدۇرماقچى بولۇپ ئوز قەلىمى بىلەن كىرگۈزگەن نۇرغۇن ئەدىبىي تۈزىتىشلەر بار. — 1 ـ بەت.

2 «روسىيە بايلىقى» («Русское Богатство») — 1876 ـ يىلدىن 1918 ـ يىلىنىڭ ئوتتۇرىلىرىغىچە پېتېربۇرگدا چىقىرىلغان ئايلىق ژورنال بولۇپ، 90 ـ يىللارنىڭ باشلىرىدىن ئېتىبارەن كرىۋېنكو بىلەن مىخايلوۋسكىلارنىڭ تەھرىرلىگىدە چىقىدىغان لىبېرالىزمچى نارودنىكلارنىڭ نەشر ئەپكارى بولۇپ قالغان. بۇ ژورنال چار

ھوكۈمىتى بىلەن مۇرەسسەلەشىشنى قوۋۋەتلەپ، چار ھوكۈمىتىگە قارشى ھەرقانداق ئىنقىلاۋىي كۈرەشتىن ۋازكېچىشنى تەرغىپ قىلغان، ماركسىزىمغا ۋە روسىيە ماركسىزىمچىلىرىغا ئەسەبىيلىك بىلەن قارشى تۇرغان. بۇ ژورنال 1906 ـ يىلدىن ئېتىۋارەن يېرىم كادېت-لار پارتىيىسى ھىساپلىنىدىغان "خەلق سوتسىيالىستلار پارتىيىسى"نىڭ ژورنىلى بولۇپ قالغان. — 1 ـ، 204 ـ بەتلەر.

3 ن.ك. مىخايلوۋسكىنىڭ «ك. ماركس يو. ژۇكوۋسكى جاناپلىرىنىڭ سوتىدا» دىگەن ماقالىسى كوزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ ماقالا «ۋەتەن خاتىرى-لىرى» ژورنىلىنىڭ 1877 ـ يىل 10 ـ ئايدىكى 10 ـ سانىغا بېسىلغان.— 5 ـ بەت.

4 ماركس. «كاپىتال»، 1 ـ توم، 1 ـ نەشرىگە سوز بېشى («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 2 ـ توم، ئۇيغۇرچە يېڭى يېزىق نەشرى، 353 ـ بەت)غا قارالسۇن. — 7 ـ بەت.

5 ماركس. «سىياسى ـ ئىقتىسات تەنقىدى»گە سوز بېشى («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 2 ـ توم، ئۇيغۇرچە يېڭى يېزىق نەشرى، 138 — 140 ـ بەتلەر)غا قارالسۇن. — 11 ـ بەت.

6 «ئىجتىمائى شەرتنامە» («Contrat social») ژان. ژاك رۇسسونىڭ ئاساسىي ئەسەرلىرىدىن بىرى (1762 ـ يىلى نەشر قىلىنغان) بولۇپ، ئۇنىڭدا ھەرقانداق ئىجتىمائى تۈزۈم كىشىلەر ئارىسىدىكى ئەركىن كېلىشىشنىڭ نەتىجىسى بولۇشى كېرەك، دىگەن ئىدىيە ئىلگىرى سۈرۈلگەن. "ئىجتىمائى شەرتنامە" نەزىرىيىسى ئاساسەن ئىدىيالىستىك نەزىرىيە بول-سىمۇ، لېكىن ئۇ 18 ـ ئەسىردىكى فرانسىيە بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىنىڭ ھارپى-سىدا ئوتتۇرىغا قويۇلغان بولۇپ، قانداقلا بولمىسۇن ئىنقىلاۋىي رول ئوينىغان. بۇ نەزىرىيىسىدە بۇرژۇئازىيىسىنىڭ باراۋەرلىك تەلىۋى بايان قىلىنىپ، فېودال تەبىقىچىلىك ئاساسىدىكى ئىمتىيازلارنى يوقىتىش ۋە بۇرژۇئا جۇمھۇرىيىتىنى قۇرۇش چاقىرىق قىلىنغان.—12 ـ بەت.

7 ماركس. «كاپىتال»، 1 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 13 ـ باپ، 1 ـ پاراگراپقا قارالسۇن.—23 ـ بەت.

8 بۇ يەردە ماركسنىڭ «ۋەتەن خاتىرىلىرى» ژورنىلىنىڭ تەھرىر بولۇمىگە يازغان خېتى كوزدە تۇتۇلىدۇ («ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»،

19 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 126 ــ 131 ـ بەتلەرگە قارالسۇن) . ماركس بۇ خەتنى 1877 ـ يىلىنىڭ ئاخىرىدا ن. ك. مىخايلوۋسكىنىڭ «ك.ماركس يو. ژۇكوۋسكى جاناپلىرىنىڭ سوتىدا» دىگەن ماقالىسىنى ئوقۇغاندىن كېيىن يازغان. ماركس ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ئېنگېلس بۇ خەتنى كوچۇرۇپ روسىيىگە ئەۋەتكەن. ئېنگېلسنىڭ ئېيتىشىچە: "بۇ خەتنىڭ فرانسۇزچە تېكىستىنىڭ كوچۇرۇلمىسى روسىيىدە كەڭ ۋە ئۇزاق تارقالـ غان، كېيىن رۇسچىغا تەرجىمە قىلىنىپ 1886 ـ يىلى جەنىۋەدە چىقىدىـ غان «خەلق ئىرادىسى خەۋەرچىسى» گېزىتىدە، ئارقىدىن روسىيىدىكى گېزىت ـ ژورناللاردا ئېلان قىلىنغان. بۇ خەتمۇ ماركس يازغان باشقا نەرسىلەر قاتارىدا روسىيىنىڭ ھەرقايسى ساھەلىرىدىكى كىشىلەرنىڭ زور دىققەت ـ ئېتىۋارىنى قوزغىغان." («ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 22 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 504 ـ بەتكە قارالسۇن) ماركسنىڭ بۇ خېتى روسىيىدە چىقىدىغان «ئەدلىيە خەۋەرلىرى» ژورنىلىنىڭ 1888 ـ يىلدىكى 10 ـ سانىغا تۇنجى قېتىم بېسىلغان. ـــ 24 ـ بەت.

9 ئېنگېلس. «ديۇرىڭغا قارشى» («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 3 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 189 ـ بەت) غا قارالسۇن. ــ 24 ـ بەت.

10 بۇ يەردە ماركس بىلەن ئېنگېلس 1845 ــ 1846 ـ يىللىرى بىرلىشىپ يازغان «نېمىس ئىدىئولوگىيىسى» دىگەن كىتاپ كوزدە تۇتۇلىدۇ («ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 3 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 11 ــ 640 ـ بەتلەرگە قارالسۇن) . ساقچى دائىرىلىرىنىڭ توسقۇنلۇغى، نەشرىـ يات سودىگەرلىرى ــ ئۇلار ماركس بىلەن ئېنگېلس قارشى تۇرغان مەزھەپنىڭ ئالاقىدار ۋەكىللىرى ــ نىڭ رەت قىلىشى ئارقىسىدا، بۇ كىتاپ ماركس بىلەن ئېنگېلس ھايات ۋاقتىدا نەشر قىلىنماي، 2 ـ تومنىڭ 4 ـ بابىلا ئېلان قىلىنغان. بۇ كىتاپنىڭ قوليازمىسى گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئارخىۋىدا نەچچە ئون يىل بېسىـ لىپ ياتقان، 1923 ـ يىلى ماركس ـ ئېنگېلس ـ لېنىن تەتقىقات ئىنستىتـ ۇتى ئۇنى نېمىس يېزىغىدا تۇنجى قېتىم تولۇق ئېلان قىلغان. بۇ يەردە مىخايلوۋسكى نەقىل كەلتۈرگەن ئېنگېلسنىڭ سوزى توغرىسىدا، ئېنگېلسـ نىڭ «ليۇدۋىگ فېيېرباخ ۋە نېمىس كلاسسىك پەلسەپىسىنىڭ ئاخىرى» دىگەن كىتاۋىنىڭ سوز بېشىغا قارالسۇن («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما

ئەسەرلىرى»، 4 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 208 ـ بەت). ــ 25 ـ بەت.

11 بۇ يەردە لېۋىس ھېنرى مورگاننىڭ «قەدىمقى جەمىيەت، ياكى ئىنسانلارنىڭ نادانلىق دەۋردىن ياۋايىلىق دەۋرى ئارقىلىق مەدەنىيەتلىك دەۋرگە ئۆتۈش جەريانى ئۈستىدە تەتقىقات» دىگەن كىتاۋى كۆزدە تۇتۇلدۇ. ــ 26 ـ بەت.

12 ئېنگېلسنىڭ «ئائىلە، خۇسۇسى مۈلۈكچىلىك ۋە دۆلەتنىڭ كېلىپ چىقىشى» دىگەن ئەسىرىنىڭ بىرىنچى نەشرىگە سۆز بېشى («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 4 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 2 ـ بەت) غا قاراڭسۇن. ــ 27 ـ بەت.

13 ئۇرۇقداشلىق تەشكىلاتى ــ ئىنسانىيەت تارىخىنىڭ ئەڭ دەسلەپكى ئىجتىمائى ـ ئىقتىسادىي تۈزۈلمە، يەنى باشلانغۇچ جامائە تۈزۈمى. ئۇرۇقداشلىق تەشكىلاتى پەيدا بولغان دەۋر ھازىرقى ئىنسانلار تىپى ئاخىرقى ھىساپتا شەكىللەنگەن دەۋر بىلەن ئوخشاش. ئۇرۇقداشلىق تەشكىلاتى ئانىلىق تۈزۈم بىلەن ئاتىلىق تۈزۈمدىن ئىبارەت ئىككى تەرەققىيات دەۋرىنى باشتىن كەچۈرگەن. ئاتىلىق تۈزۈم يىمىرىلگەن دەۋر باشلانغۇچ جەمىيەت سىنىپىي جەمىيەتكە ئايلانغان ۋە دۆلەت پەيدا بولغان دەۋر ئىدى. "باشلانغۇچ جامائە تۈزۈمى شارائىتىدا، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە بولغان ئومۇم مۈلۈكچىلىك ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋىتىنىڭ ئاساسى ئىدى. بۇ شۇ چاغدىكى ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ خاراكتىرىغا ئاساسەن مۇۋاپىق كېلەتتى. تاش قوراللارنىڭ ۋە كېيىن ئوق-يانىڭ پەيدا بولۇشى كىشىلەرنى تەبىئەت كۈچلىرى ۋە يىرتقۇچ ھايۋانلار بىلەن يەككە ـ يىگانە كۈرەش قىلالمايدىغان قىلىپ قويىدى...... جامائە بولۇپ ئەمگەك قىلىش نەتىجىسىدە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە ۋە مەھسۇلاتقا بولغان ئومۇم مۈلۈكچىلىك ۋۇجۇتقا چىقتى. ئۇ چاغلاردا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە بولغان خۇسۇسى مۈلۈكچىلىك توغرىسىدا چۈشەنچە يوق ئىدى...... ئېكسپىلاتاتسىيمۇ، سىنىپمۇ يوق ئىدى." (ستالىن. «لېنىنىزىم مەسىلىلىرى»، 1971 ـ يىل، خەلق نەشرىياتى نەشرى، 649 ــ 650 ـ بەتلەرگە قاراڭسۇن)

باشلانغۇچ جامائە تۈزۈمى توغرىسىدا، ماركسنىڭ «مورگاننىڭ

‹قەدىمقى جەمىيەت› دېگەن كىتاۋىدىن ئۆزۈندىلەر» دېگەن ئەسىرى (1965 ـ يىل، خەلق نەشرىياتى نەشرى) ۋە ئېنگېلسنىڭ «ئائىلە، خۇسۇسى مۈلۈكچىلىك ۋە دۆلەتنىڭ كېلىپ چىقىشى» دېگەن ئەسىرى («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 4 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى)گە قارالسۇن. ــ 30 ـ بەت.

14 سۇيۇرغاللىق تۈزۈم ــ 15 ـ ئەسىردە، بولۇپمۇ 16 ـ ئەسىردە روسىيەدە پەيدا بولغان ۋە بەرپا قىلىنغان ئالاھىدە شەكىلدىكى بىر خىل فېوداللىق يەر ئىگىدارچىلىقى تۈزۈمى. سۇيۇرغاللىق يەر ئاتا مىراس غوجىلىق يەرگە ئوخشىمايدۇ، ئاتا مىراس غوجىلىق يەر پۈتۈنلەي ئاقسۆڭەكلەرنىڭ خۇسۇسى ئىگىدارلىقىدا بولىدۇ ۋە ئاتا مىراس بولۇپ داۋام قىلىدۇ، سۇيۇرغاللىق يەر بولسا خىزمەتتىكى ئاقسۆڭەكلەرگە ۋاقىتلىق ۋە مەلۇم شەرت بىلەن بېرىلىپ تۇرىدۇ. سۇيۇرغاللىق يەر فېودال پادىشالارنىڭ مۈلكى بولۇپ، باشتا ھەربى خىزمەتتىكى خادىملارغا ياكى ئوردا ئەمەلدارلىرىغا ۋاقىتىنچە ئىنئام قىلىپ بېرىلىپ كەلگەن. كېيىن، سۇيۇرغاللىق ئىگىدارلىق بارا ـ بارا ئاتا مىراس ئىگىدارلىققا ئايلىنىپ قالغان. فېوداللىق يەر ئىگىدارچىلىقى ئاساسىدىكى بۇ ئىككى خىل تۈزۈمنىڭ پەرقى 17 ـ ئەسىردىن تارتىپ پەيدىن ـ پەي يوقىلىشقا باشلىغان؛ سۇيۇرغاللىق يەر ئىگىلىرى بىلەن ئاتا مىراس غوجىلار فېوداللىق ئىمتىيازلىرىدىن بەھرىمەن بولۇش جەھەتتە بارا ـ بارا بىرلىشىپ كەتكەن. پېتر I زامانىدا، سۇيۇرغاللىق يەرلەر پۈتۈنلەي پومېشىك ئاقسۆڭەكلەرنىڭ خۇسۇسى مۈلكى بولۇپ قالغان. ــ 35 ـ بەت.

15 خەلقارا ئىشچىلار جەمىيىتى يەنى بىرىنچى ئىنتېرناتسونالنى 1864 ـ يىلى كۈزدە ماركس لوندوندا قۇرغان. ماركس بىلەن ئېنگېلس رىياسەتچىلىك قىلغان بىرىنچى ئىنتېرناتسونال ھەرقايسى ئەللەردىكى ئىشچىلارنىڭ ئىقتىسادىي ۋە سىياسى كۈرەشلىرىگە رەھبەرلىك قىلغان ھەمدە ماركسىزمغا قارشى پرۇدونچىلىق، باكۇنىنچىلىق، ئىشچىلار بىرلەشمىچەلىكى، لاسسالچىلىق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئېقىملار بىلەن كەسكىن كۈرەش قىلىپ، ھەرقايسى ئەللەر ئىشچىلىرىنىڭ خەلقارا ئىتتىپاقلىقىنى مۇستەھكەملىگەن. بىرىنچى ئىنتېرناتسونال 1872 ـ يىلدىكى گائاگا قۇرۇلتىيىدىن كېيىن ئەمىلىيەتتە پائالىيىتىنى توختاتقان، 1876 ـ يىلى

رەسمىي تارقىلىپ كەتكەن. بىرىنچى ئىنتېرناتسىونالنىڭ تارىخىي ئەھمە-
يىتى شۇكى، ئۇ "ئىشچىلارنىڭ خەلقارالىق تەشكىلاتىغا ئاساس سېلىپ
ئىشچىلارنى كاپىتالغا قارشى ئىنقىلاۋىي ھۇجۇم قىلىشقا تەييارلىدى"
(مۇشۇ تاللانما ئەسەرلەر، 3 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 809 ـ بەتكە
قاراڭ). — 39 ـ ، 164 ـ ، 311 ـ بەتلەر.

16 ۋ.پ. بۇرېنىن — روسىيىلىك ئەكسىيەتچىل سىياسى مۇلاھىزىچى ۋە
يازغۇچى، 1876 ـ يىلىدىن باشلاپ «يېڭى دەۋر» گېزىتىنىڭ تەھرىر
بولۇمىگە قاتناشقان. ئۇ ئىلغار ئىجتىمائى پىكىر ئېقىمىنىڭ بارلىق ۋەكىل-
لىرىنى ھە دەپ قارىلىغان ۋە پىتنە ـ ئىغۋا توقۇپ ھاقارەتلىگەن. لېنىن
بۇرېنىننىڭ ئىسمىنى بەس ـ مۇنازىرىدىكى پەسكەشلىكنىڭ ئالمىشىشى
ئورنىدا ئىشلەتكەن. — 39 ـ بەت.

17 بۇ يەردە بۇرېنىننىڭ 1894 ـ يىل 2 ـ ئاينىڭ 4 ـ كۈنى «يېڭى دەۋر»
گېزىتىدە بىر پارچە پېلىيەتون ئېلان قىلىپ، ن. ك. مىخايلوۋسكىنىڭ
ماركسىزىمچىلارغا قارشى ئېلىپ بارغان كۈرىشىنى كۆچەپ ماختىغانلىقى
كوزدە تۇتۇلىدۇ.

«يېڭى دەۋر» گېزىتى («Новое Время») 1868 ـ يىلىدىن 1917 ـ
يىلغىچە پېتېربۇرگدا چىقىرىلغان بولۇپ، ئۇ باشتا موتىدىل لىبېراللار-
نىڭ گېزىتى ئىدى، 1876 ـ يىلىدىن كېيىن ئىنقىلاۋىي ھەركەتلەرگە
قارشى تۇرۇش بىلەنلا قالماي، لىبېرال بۇرژۇئا ھەركىتىگىمۇ قارشى
تۇرۇپ، ئەكسىيەتچى ئاقسۆڭەكلەر ۋە بيۇروكراتلار گۇرۇھىنىڭ
كارنىيى بولۇپ قالغان. بۇ گېزىت 1905 ـ يىلىدىن باشلاپ لۈكچەكلەرنىڭ
ئورگان گېزىتلىرىدىن بىرى بولۇپ قالغان. لېنىن «يېڭى دەۋر» گېزىتى-
نى شان ـ شوھرەت ئۈچۈن خائىنلىق قىلغان گېزىتلەرنىڭ ئۈلگىسى
دەپ ئاتىغان. فېۋرال ئىنقىلاۋىدىن كېيىن، بۇ گېزىت بۇرژۇئا ۋاقىتلىق
ھوكۇمىتىنىڭ ئەكسىلئىنقىلاۋىي سىياسىتىنى شەرتسىز قوللاپ، بولشېۋىك-
لەرگە جان ـ جەھلى بىلەن ھۇجۇم قىلغاچقا، 1917 ـ يىل 11 ـ ئاينىڭ
8 ـ كۈنى پېتروگراد سوۋېتى ئىنقىلاۋىي ھەربى كومىتېتى تەرىپىدىن
پېچەتلەنگەن. — 44 ـ ، 1177 ـ بەتلەر.

18 ئېنگېلس. «ئائىلە، خۇسۇسى مۈلۈكچىلىك ۋە دولەتنىڭ كېلىپ چىقى-
شى»نىڭ بىرىنچى نەشرىگە سوز بېشى («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما

ئەسەرلىرى»، 4 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 1 ـ بەت) غا قارالسۇن. ــ 48 ـ بەت.

19 ماركس. «كاپىتال»، 1 ـ تومنىڭ 2 ـ نەشرىگە ئاخىرقى سوز («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 2 ـ توم، 357 ـ بەت) گە قارالسۇن. ــ 49 ـ بەت.

20 بۇ يەردە «گېرمانىيە ـ فرانسىيە يىللىق مەجمۇئەسى» ژورنىلى كوزدە تۇتۇلىدۇ.

«گېرمانىيە ـ فرانسىيە يىللىق مەجمۇئەسى» («Deutsch ـ Französische Jahrbücher») ماركس بىلەن ئا.رۇگېنىڭ مۇھەررىرلىكىدە پارىژدا چىقىرىلغان نېمىسچە ژورنال. 1844 ـ يىل 2 ـ ئايدا بۇ ژورنالنىڭ بىرلا قوشما سانى چىقىرىلغان. بۇ ژورنالنىڭ توختاپ قېلىشىغا ئاساسەن ماركس بىلەن بۇرژۇئا رادىكالى رۇگې ئوتتۇرىسىدا پىرىنسىپال پىكىر ئىختىلاۋى بولغانلىقى سەۋەپ بولغان. ــ 50 ـ، 160 ـ بەتلەر.

21 ماركسنىڭ 1843 ـ يىل 9 ـ ئايدا رۇگېغا يازغان خېتى («ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 1 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 416 ــ 417 ـ بەتلەر) گە قارالسۇن. ــ 51 ـ بەت.

22 لۇ. گالۋانى ــ 18 ـ ئەسىردە ئوتكەن ئىتالىيىلىك ئاناتومىك ۋە فىزىك، ئېلېكتىر ئىلمىغا ئاساس سالغۇچىلاردىن بىرى. ئۇ پاقىنىڭ نېرۋا بولجۇڭ گوش توقۇلمىسىنى تەجرىبە قىلىش داۋامىدا، سوپەت جەھەتتىن پەرقلىنىدىغان مېتاللار تۇتاشقاندا توك ھاسىل بولىدىغانلىقىنى ھەممىدىن بۇرۇن تاپقان. ــ 52 ـ بەت.

23 بۇ يەردە «دىيۇرىڭغا قارشى» دىگەن كىتاپنىڭ بىرىنچى بولۇمىدىكى «دىيالېكتىكا. ئىنكارنى ئىنكار قىلىش» دىگەن 13 ـ بابى كوزدە تۇتۇلىدۇ («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 3 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 169 ــ 183 ـ بەتلەرگە قارالسۇن). ــ 53 ـ بەت.

24 «ياۋروپا خەۋىرى» («Вестник Европы») ــ روسىيە بۇرژۇئا لىبېراللىرىنىڭ تارىخىي سىياسى ۋە ئەدەبىي ئايلىق ژورنىلى؛ م. م. ستاسيۇلېۋىچنىڭ باشچىلىقىدا ۋە تەھرىرلىكىدە 1866 ـ يىلدىن 1908 ـ يىلغىچە پېتېربۇرگدا چىقىرىلغان، 19 ـ ئەسىرنىڭ 90 ـ يىللىرىنىڭ دەسلەپكى

مەزگىللىرىدە، بۇ ژۇرنالدا ئىنقىلاۋىي ماركسىزىمچىلارغا قارشى ماقالىلار بېسىلىپ تۇرغان. 1909 ـ يىلدىن 1918 ـ يىلى يازغىچە بولغان ئارىلىقتا ئۇنىڭغا م. م. كوۋالېۋسكىي تەھرىرلىك قىلغان. ــ 56 ـ، 240 ـ، 282 ـ بەتلەر.

25 بۇ قىسقا ماقالىنىڭ ئاپتورى (ئى.كائۇ-مان) پېتېربۇرگ داشۆبىسىنىڭ پروفېسسورى ئى.ئى. كائۇفمان ئىدى. ماركس بۇ ماقالىنى دىيالېكتىك ئۇسۇلنى دەل جايىدا بايان قىلغان دەپ ھىساپلىغان. «كاپىتال»، 1 ـ توم، 2 ـ نەشرىگە ئاخىرقى سۆز («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەر- لىرى»،2 ـ توم، ئۇيغۇرچە يېڭى يېزىق نەشرى، 364 ــ 369 ـ بەتلەر)گە قارالسۇن. ــ 57 ـ بەت.

26 بۇ بەتتە كەلتۈرۈلگەن نەقىلنى (مۇشۇ تومنىڭ 61 ــ 70 ـ بەتلىرى) لېنىن ئۆزى ئېنگېلسنىڭ «دېيۇرىڭغا قارشى» دىگەن ئەسىرىنىڭ 1 ـ بۆلۈم 13 ـ بابىدىن تەرجىمە قىلغان. «ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 3 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 169 ــ 174 ـ بەتلەرگە قارالسۇن. ــ 61 ـ بەت.

27 يۇپىتېر ــ رىم ئەپسانىلىرىدىكى ئالىي مۇئەككەل، چاقماق مۇئەككىلى بولۇپ، يۇنان مۇئەككەللىرى ئىچىدىكى زېۋسقا تەڭ كېلىدۇ. رىۋايەت- لەردە ئېيتىلىشىچە، يۇپىتېر بۇقا تۇسىگە كىرىۋېلىپ، فىنىكىيە پادىشاسى ئاگېنورنىڭ قىزى ئۇرۇۋانى ئالداپ قاچقانىمىش. بۇ يەردە يۇپىتېرنىڭ قولىدىن كەلگەن ئىش ھەممە بۇقىنىڭ قولىدىن كېلىۋېرمەيدۇ دىمەكچى. ــ 72 ـ بەت.

28 «ۋەتەن خاتىرىلىرى» («Отечественные Записки») ــ 1820 ـ يىلدىن باشلاپ پېتېربۇرگدا چىقىرىلغان ئەدەبىي ـ سىياسىي ژۇرنال؛ 1839 ـ يىلدىن باشلاپ ۋ.گ. بېلىنسكىي بۇ ژۇرنالنىڭ تەھرىر بۆلۈمىگە قاتناشقان، ئا.ئى. گېرتسېن قاتارلىقلار ماقالا يېزىپ تۇرغان؛ 1868 ـ يىلدىن باشلاپ بۇ ژۇرنالغا ن.ئا. نېكراسوۋ ۋە م. ي. سالتىكوۋ ـ شېدرىن مەسئۇل بولغان، شۇ مەزگىلدە بۇ ژۇرنال ئىنقىلاۋىي دېموكـ- رات زىيالىلارنى ئۆز ئەتراپىغا ئۇيۇشتۇرغان. نېكراسوۋ ۋاپات بولغان (1877 ـ يىلى) دىن كېيىن، نارودنىكلار بۇ ژۇرنالغا مۇھىم تەسىر كۆرسەتكەن.

«ۋەتەن خاتىرىلىرى» مەتبۇئات تەكشۈرۈش ئورگانلىرىنىڭ داۋام-

لىق زىيانكەشلىكگە ئۇچراپ تۇرغان ھەمدە 1884 ـ يىل 4 ـ ئايدا چار ھۆكۈمىتى تەرىپىدىن پېچەتلەنگەن. — 72 ـ ، 206 ـ ،289 ـ بەتلەر.

29 تەۋرات «تەركى مىسر»دا يېزىلىشىچە، "ئالتۇن تەنلىك يەر خۇداسى" — ئىسرائىلىيىلىكلەر مىسىرنى تەرك قىلىش ئۈچۈن ئارون (قەدىمقى يەھۇدىيلارنىڭ ئالى كاھىنى) دىن ئىلتىجا قىلىپ ئالتۇندىن قۇيدۇرغان سەپەر خۇداسى. — 74 ـ بەت.

30 بۇ يەردە ماركس بىلەن ئېنگېلس «كوممۇنىستىك پارتىيە خىتاپنامىسى»دە مۇئەييەنلەشتۈرگەن مۇنۇ قائىدە كوزدە تۇتۇلىدۇ:

"كوممۇنىستلارنىڭ نەزەرىيىۋى قائىدىلىرى ھەرگىز دۇنيانى ئىسلاھ قىلماقچى بولغان يا ئۇ، يا بۇ ئىسلاھاتچى كەشپ قىلغان ياكى ئىختىرا قىلغان ئىدىيىلەرنى، پىرىنسىپلارنى ئاساس قىلمايدۇ.

بۇ قائىدىلەر مەۋجۇت سىنىپي كۈرەشنىڭ كوز ئالدىمىزدىكى تارىخىي ھەركەتنىڭ ھەقىقى مۇناسىۋەتلىرىنىڭ ئومۇمى ئىپادىسىدىنلا ئىبارەت." («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 1 ـ توم، ئۇيغۇرچە نەشرى، 454 ـ بەتكە قارالسۇن). — 74 ـ بەت.

31 ئېنگېلس. «ديۇرىڭغا قارشى» («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 3 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 132 — 133 ـ بەتلەر) غا قارالسۇن. — 79 ـ بەت.

32 بۇ يەردە ن.ك. مىخايلوۋسكىنىڭ «ۋەتەن خاتىرىلىرى»نىڭ 1872 ـ يىل 4 ـ ئايدىكى سانىغا ۋە 1877 ـ يىل 10 ـ ئايدىكى 10 ـ سانىغا بېسىلغان «ماركسنىڭ بىر كىتاۋىنىڭ رۇسچە نەشرى توغرىسىدا» ۋە «ك. ماركس يو.ژۇكوۋسكى جاناپلىرىنىڭ سودىدا» دىگەن ئىككى ماقالىسى كوزدە تۇتۇلىدۇ. — 83 ـ بەت.

33 ماركسنىڭ 1843 ـ يىل 9 ـ ئايدا رۇگېغا يازغان خېتى («ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 1 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 418 ـ بەت) گە قارالسۇن. — 88 ـ ، 145 ـ بەتلەر.

34 «رۇس تەپەككۇرى» («Русская Мысль») — لىبېرال نارودنىكلارنىڭ 1880 ـ يىلدىن 1918 ـ يىلنىڭ ئوتتۇرىلىرىغىچە موسكۋادا چىقىرىلغان ئايلىق ژورنىلى. 1905 ـ يىلدىكى ئىنقىلاپتىن كېيىن، ئۇنىڭ قانات كادېت-

لارنىڭ نەشىر ئەپكارى بولۇپ قالغان، ئۇنىڭغا پ. ب. ستىرۇۋې مۇھەررىر بولغان. — 92 ـ بەت.

35 بۇ يەردە ئەمگەكنى ئازات قىلىش جەمىيىتى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ جەمىيەت گ.ۋ.پلېخانوۋ 1883 ـ يىلى جەنۋەدە قۇرغان روسسىيىدىكى تۇنجى ماركسىزملىق تەشكىلات، ئۇ تاكى روسىيە سوتسىيال دېموكرا-تىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 2 ـ قۇرۇلتىيىغىچە (1903 ـ يىلغىچە) مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان.

ئەمگەكنى ئازات قىلىش جەمىيىتى "روسسىيىدە ماركسىزم ئىدىيە-سىنى تارقىتىش يولىدا كوپ خىزمەتلەرنى ئىشلىدى، ئۇ سوتسىيال دېموكراتىك ھەركەتكە نەزەرىيە جەھەتتىن ئاساس سالدى ۋە ئىشچىلار ھەركىتىنى كۈتۈۋېلىش يولىدا تۇنجى قەدەم تاشلىدى" («سوۋېت ئىتتىپاقى كوممۇنىستىك پارتىيىسى (بولشېۋىكلەر) تارىخى قىسقىچە كۇرسى»، 1954 ـ يىل، خەلق نەشرىياتى نەشرى، 32 ـ بەتكە قارالسۇن). بۇ جەمىيەت ماركسىزم ئاساسچىلىرىنىڭ ئەسەرلىرىنى — ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ «كوممۇنىستىك پارتىيە خىتاپنامىسى»، ماركسنىڭ «ياللانما ئەمگەك ۋە كاپىتال»، ئېنگېلسنىڭ «سوتسىيالىزمنىڭ خىيالدىن پەنگە راۋاجلىنىشى» قاتارلىق ئەسەرلىرىنى رۇسچىغا تەرجىمە قىلىپ، چەتئەل-دە باستۇرغان ۋە روسسىيىدە مەخپىي تارقاتقان. پلېخانوۋ ۋە ئۇنىڭ ئەمگەكنى ئازات قىلىش جەمىيىتى نارودنىكلىققا ئەجەللىك زەربە بەرگەن. لېكىن ئەمگەكنى ئازات قىلىش جەمىيىتىنىڭ نارودنىكلىق ئۇقتىسىنە زەرلىرىنىڭ قالدۇقلىرىنى ساقلاپ قېلىش، دېخانلارنىڭ ئىنقىلاۋ-لىغىنى تولۇق مولچەرلىمەسلىك، لىبېرال بۇرژۇئازىيىسىنىڭ رولىنى بەك يۇقىرى مولچەرلىۋېتىشتەك ئېغىر خاتالىقلىرىمۇ بار. بۇ خاتالىقلار كېيىنكى كۈنلەردە، پلېخانوۋنىڭ ۋە ئەمگەكنى ئازات قىلىش جەمىيىتى-دىكى بىر قىسىم باشقا ئەزالارنىڭ مېنشېۋىكچە كوزقاراشلىرىنىڭ تورەل-مىسى بولۇپ قالغان. — 102 ـ، 184 ـ، 334 ـ، 362 ـ، 416 ـ، 841 ـ، 1302 ـ بەتلەر.

36 خەلق ئىرادىچىلىكى — خەلق ئىرادىسى پارتىيىسىنىڭ نامىدىن كېلىپ چىققان. خەلق ئىرادىسى پارتىيىسى نارودنىكلارنىڭ تەشكىلاتى — يەر ۋە ئەركىنلىك جەمىيىتى (192 ـ ئىزاھقا قارالسۇن) بولۇنۇپ كەتكەندىن

كېيىن 1879 ـ يىلى قۇرۇلغان مەخپى تەشكىلات. بۇ پارتىيە چار ھوكۇ-
مىتىنىڭ ئايرىم ئەربابلىرىنى يوشۇرۇن ئۆلتۈرۈشنى كۈرەشنىڭ ئاساسىي
ۋاستىسى قىلغان. چار پادىشا ئالېكساندىر II خەلق ئىرادىچىلىرى تەرىپە-
دىن ئۆلتۈرۈلگەنـدىن (1881 ـ يىل 3 ـ ئايـنىڭ 1 ـ كۈنى مىلادىـنىڭ
13 ـ كۈنى) كېـيىن ئۇزاق ئۆتـمەيلا، خەلق ئىرادىـسى پارتىيىسى چار
ھوكۇمىتى تەرىپىدىن تارمار قىلىنغان. شۇنىڭدىن كېـيىن، نارودنىكلار-
نىڭ كوپ قىسمى چارىزىمغا قارشى ئىنقىلاۋىي كۈرەشـتىن ۋازكېـچىپ،
چار پادىشا مۇستەبىتلىكى بىلەن يارىشىشنى ۋە مۇرەسسەلىشىشنى تەرغىپ
قىلغان. 19 ـ ئەسـىرنىڭ 80 ـ ۋە 90 ـ يىللىرىـدا لىبېرال نارودنىكـلار
باي دېخانلار سىـنىـپى مەنـپەئەتـىنىڭ ۋەكـىلى بولۇپ قالـغان. —
110 ـ ، 167 ـ ، 351 ـ ، 364 ـ ، 389 ـ ، 801 ـ ، 1230 ـ ، 1308 ـ
بەتلەر.

37 يۇدۇشكا گولوۋلېۋ — سالـتىكوۋ ـ شېدرىنـنىڭ «جانابـى گولوۋلېۋلار»
دېگەن رومانىدىكى ئۇچىغا چىققان شەخـسـيەتچى، مۇغەمـبەر، زالىم،
ئاچكوز، ئەخمەق پومېشىكنىڭ. — 126 ـ بەت.

38 ئاراكچېيېۋ — چار پادىشا پاۋىل I ۋە ئالېكساندىر I زامانىدا زالىم مىلى-
تارىستلىق ھوكۇمرانلىقنى يۈرگۈزۈش بىلەن داڭ چىـقارغان قۇرۇقـلۇق
ئارمىيە ۋەزىرى. — 126 ـ بەت.

39 بۇ يەردە خەلق ھوقۇقى پارتىيىسى كوزدە تۇتۇلـدۇ. بۇ پارتىيە روسى-
يىدىكى دېموكرات زىيالىلارنىڭ مەخپى تەشـكىلاتى بولۇپ، ئىلگىرىكى
خەلق ئىرادىچىلىرىنىڭ قاتنىششى بىلەن 1893 ـ يىلى قۇرۇلغان، 1894 ـ
يىلى باھاردا، چار ھوكۇمىتى تەرىپـىدىن قولـغا چۈشۈرۈلـگەن. خەلق
ھوقۇقچىلىرى بارلىق ئوكتىچى كۈچلەر بىلەن بىرلىشىپ سـىياسى ئىسلا-
ھات ئېلىپ بېرىش يولىدا كۈرەش قىلىشـنى ئوز ۋەزىپىسى قىلىپ ئوت-
تۇرىغا قويغان. بۇ پارتىيە «جىددى مەسىلىلەر» ۋە «خىتاپنامە» دېگەن
پۇروگىراما خاراكتىرلىق ئىككى ھوججەتنى ئېلان قىلغان. لېنىننىڭ خەلق
ھوقۇقى پارتىيـسـگە بەرگەن باھـاسى توغرىـسـىدا مۇشۇ تومـنىڭ
147 — 151 ـ ، 167 — 203 ـ بەتلىرىگە قارالسۇن. خەلق ھوقۇقـچىلىرى-
نىڭ كوپ قىسمى كېيىن سوتسىيال ئىنقىلاپـچىلار پارتىيىسـگە كىرگەن.
— 126 ـ ، 167 ـ ، 1308 ـ بەتلەر.

40 ماركس. «كاپىتال»، 1 ـ تومىنىڭ 2 ـ نەشرىگە ئاخىرقى سوز («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 2 ـ توم، ئۇيغۇرچە يېڭى يېزىق نەشرى، 370 ـ بەت)گە قارالسۇن. ـــ 143 ـ بەت.

41 نايدېنوۋ، موروزوۋ، كازىي ۋە بېلوۋلار ـــ موسكۋادىكى رۇس سودا ـ سانائەت كاپىتالىستلىرى. ـــ 148 ـ بەت.

42 ن. ئا. نېكراسوۋنىڭ «دوبرولىيۇبوۋنى خاتىرىلەيمىز» دېگەن شېئىردىن ئېلىندى («نېكراسوۋ ئەسەرلىرى ۋە خەت ـ چەكلىرى»، 1948 ـ يىل رۇسچە نەشرى، 2 ـ توم، 200 ـ بەتكە قارالسۇن). ـــ 152 ـ بەت.

43 ئېنگېلس. «گېرمانىيىدىكى دېخانلار ئۇرۇشى»غا سوز بېشى («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 2 ـ توم، ئۇيغۇرچە يېڭى يېزىق نەشرى، 507 ـ بەت)غا قارالسۇن. ـــ 156 ـ بەت.

44 «ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 2 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 258 ـــ 269 ـ بەتلەر. ـــ 157 ـ بەت.

45 يۇقۇرقىغا ئوخشاش، 3 ـــ 268 ـ بەتلەر. ـــ 159 ـ بەت.

46 «ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 1 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 596 ـــ 625 ـ بەتلەر. ـــ 160 ـ بەت.

47 كوممۇنىزىمچىلار ئىتتىپاقى ـــ پرولېتارىياتنىڭ تۇنجى خەلقارالىق كوممۇنىستىك تەشكىلاتى. ئۇ ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ باشچىلىقىدا 1847 ـ يىل 6 ـ ئاينىڭ باشلىرىدا لوندوندا قۇرۇلغان. ئىتتىپاقنىڭ پروگراممىسى بىلەن تەشكىلىي پرىنسىپىمۇ ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ بىۋاستە قاتنىشىشى ئارقىسىدا تۈزۈلگەن. ئىتتىپاقنىڭ 2 ـ قۇرۇلتىيى (1847 ـ يىل 11 ـ ئاينىڭ 29 ـ كۈنىدىن 12 ـ ئاينىڭ 8 ـ كۈنىگىچە) ئىلمىي كوممۇنىزىمنىڭ ماركس بىلەن ئېنگېلس بەلگىلىگەن پرىنسىپلىرىنى بىر ئېغىزدىن ماقۇللىغان. ماركس بىلەن ئېنگېلس قۇرۇلتاينىڭ ھاۋالىسى بويىچە پروگراممىدا خاراكتېرلىق ھوججەتنى، يەنى 1848 ـ يىل 2 ـ ئايدا ئېلان قىلىنغان «كوممۇنىستىك پارتىيە خىتاپنامىسى»نى يازغان.

1851 ـ يىل 5 ـ ئايدا، ساقچىلارنىڭ زىيانكەشلىك قىلىشى ۋە ئىتتىپاق ئەزالىرىنىڭ قولغا ئېلىنىشى ئارقىسىدا، كوممۇنىزىمچىلار ئىتتىپاقىنىڭ گېرمانىيىدىكى ھەركىتى ئەمەلىيەتتە توختاپ قالغان. كېيىن

كوممۇنىستلىرى ئەنزىسى يۈز بېرىپ ئۈزۈن ئۆتمەي، ماركسنىڭ تەكلىپۋى بويىچە، 1852 ـ يىل 11 ـ ئاينىڭ 17 ـ كۈنى ئىتتىپاق تارقىتىۋېتىلگەن.

كوممۇنىزىمچىلار ئىتتىپاقى غايەت زور تارىخىي رول ئوينىغان، ئۇ پۈرولېتارىيات ئىنقىلاپچىلىرىنى تەربىيىلەيدىغان مەكتەپ، پۈرولېتارىيات پارتىيىسىنىڭ بىخى بولغان؛ كوممۇنىزىمچىلار ئىتتىپاقىنىڭ بۇرۇنقى ئەزالىرىنىڭ كوپىنچىسى خەلقارا ئىشچىلار ئۇيۇشمىسىنى قۇرۇش خىزمىتىگە ئاكتىپ قاتناشقان. ئىتتىپاقنىڭ تارىخى توغرىسىدا ئېنگېلسنىڭ «كوممۇنىزىمچىلار ئىتتىپاقىنىڭ تارىخى توغرىسىدا» («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 4 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 186 — 206 ـ بەتلەر) دىگەن ئەسرىگە قارالسۇن. — 160 ـ ، 1098 ـ بەتلەر.

48 «يېڭى رېين گېزىتى. دېموكراتلارنىڭ ئورگان گېزىتى» (Neue» 1848 Rheinische Zeitung. Organder Demokratie») ـ يىل 6 ـ ئاينىڭ 1 ـ كۈنىدىن 1849 ـ يىل 5 ـ ئاينىڭ 19 ـ كۈنىگىچە كيۆلىندا ھەركۈنى چىقىپ تۇرغان، باش تەھرىرى ماركس ئىدى، تەھرىر بولۇمىدە ئېنگېلس، ۋ. ۋۆلف، گ. ۋېرت، ف. ۋۆلف، ئى. درونك ۋە فېرىلېگرات ھەم خ. بېرگېرسلار بار ئىدى.

دېموكراتلار ئىچىدىكى پۈرولېتارلار قانىتىنىڭ جەڭگىۋار ئورگان گېزىتى — «يېڭى رېين» گېزىتى خەلق ئاممىسىنى تەربىيىلەش رولىنى ئوينىغان، ئۇلارنى ئەكسىلئىنقىلاپقا قارشى كۈرەش قىلىشقا چاقىرغان. گېزىتنىڭ گېرمانىيە ۋە ياۋروپا ئىنقىلاۋىدىكى ئەڭ مۇھىم مەسىلىلەر توغرىسىدىكى مەيدانى بەلگىلەنگەن باش ماقالىلارنىڭ كوپىنچىسىنى ماركس بىلەن ئېنگېلس يازغان.

«يېڭى رېين» گېزىتىنىڭ قەتئى، مۇرەسسەسىز مەيدانى، جەڭگىۋار ئىنتېرناتسىونالىزىملىق روھى، ئۇنىڭ پرۇسسىيە ھوكۇمىتى ۋە كيۆلىن يەرلىك دائىرىلىرىنى سىياسى جەھەتتىن پاش قىلىشى گېزىتنىڭ چىقىشقا باشلىغاندىن كېيىنكى دەسلەپكى بىرقانچە ئېيىدا، فېودال پادىشاپەرەسلەرنىڭ ۋە لىبېرال بۇرژۇئا مەتبۇئاتلىرىنىڭ ھۇجۇم قىلىشىغا شۇنداقلا ھوكۇمەتنىڭ زىيانكەشلىك قىلىشىغا سەۋەپ بولدى، ھالبۇكى بۇنداق زىيانكەشلىك 1948 ـ يىل 11 — 12 ـ ئايلاردىكى پرۇسسىيەدىكى

ئەكسلئىنقىلاۋىي سىياسى ئۆزگىرىشتىن كېيىن تېخىمۇ كۈچىيىپ كەتتى.
«يېڭى رېيىن» گېزىتى تۇرلۇك زىيانكەشلىكلەرگە ۋە ساقچى دائىرىلىرىنىڭ توسقۇنلۇق قىلىشىغا قارىماستىن، ئىنقىلاۋىي دېموكراتىزىمنىڭ ۋە پۈرولېتارىياتنىڭ مەنپەئەتىنى باتۇرلۇق بىلەن قوغدىدى. 1849 ـ يىل 5 ـ ئايدا، ئەكسلئىنقىلاۋىي كۈچلەر ئومۇمى يۈزلۈك ھۇجۇم قىلغان ئەھۋال ئاستىدا، پرۈسسىيە ھوكۇمىتى ماركسنى پرۈسسىيە تەۋەلىكىدە ئەمەس دېگەن بانا بىلەن بۇيرۇق چۈشۈرۈپ چېگرىدىن ھەيدەپ چىقاردى. ماركسنىڭ چېگرىدىن قوغلاپ چىقىرىلغانلىغى ۋە «يېڭى رېيىن» گېزىتىنىڭ باشقا تەھرىرلىرىنىڭ قولغا ئېلىنغانلىغى سەۋەۋى بىلەن گېزىت توختاپ قالدى. «يېڭى رېيىن» گېزىتىنىڭ 1849 ـ يىل 5 ـ ئاينىڭ 19 ـ كۈندىكى ئەڭ ئاخىرقى سانى، يەنى 301 ـ سانى قىزىل ھەرپ بىلەن بېسىلدى. گېزىت تەھرىرلىرىنىڭ كيۆلىن ئىشچىلىرى بىلەن خوشلىشىش خېتىدە: "ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئازاتلىغى! ـــ قايسى ۋاقىت، قايسى ئورۇندا بولسۇن، ھامان ئۇلارنىڭ ئەڭ ئاخىرقى بىر ئېغىز سوزى بولۇپ قالىدۇ" دېيىلگەن. ـــ 161 ـ ، 924 ـ بەتلەر.

49 ئېنگېلسنىڭ «دېيۇرىڭغا قارشى» («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 3 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 45 ـــ 364 ـ بەتلەرگە قارالسۇن) دېگەن كىتاۋى كوزدە تۇتۇلىدۇ. ـــ 162 ـ بەت.

50 1892 ـ يىلى شۇ ئىسىم بىلەن نەشر قىلىنغان ئېنگېلسنىڭ «سوتسىيالىزىمنىڭ خىيالدىن پەنگە راۋاجلىنىشى» («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 3 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 404 ـــ 443 ـ بەتلەرگە قارالسۇن) دېگەن كىتاپنىڭ رۇسچە تەرجىمىسى نەشردىن چىقتى؛ ئېنگېلسنىڭ بۇ ئەسىرى «دېيۇرىڭغا قارشى» دېگەن كىتاۋىنىڭ 3 بابىدىن تۈزۈلگەن. ـــ 162 ـ بەت.

51 «ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 4 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 1 ـــ 175 ـ بەتلەرگە قارالسۇن. ـــ 162 ـ بەت.

52 ئېنگېلسنىڭ «ليۇدۋىگ فېيېرباخ ۋە گېرمانىيە كىلاسسىك پەلسەپىسىنىڭ ئاخىرى» («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 4 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 207 ـــ 254 ـ بەتلەر) دېگەن كىتاۋى كوزدە تۇتۇلىدۇ. ـــ 162 ـــ بەت.

53 ئېنگېلسنىڭ «روسسيە چار پادىشا ھوكۇمىتىنىڭ تاشقى سىياسىتى» («ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 22 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 13 ـــ 57 ـ بەتلەر) دېگەن ماقالىسى كوزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ ماقالا «چار روسسىيىنىڭ تاشقى سىياسىتى» دېگەن تېما بىلەن «سوتسىيال دېموكراتلار» ژورنىلىنىڭ 1890 ـ يىل 1 ـــ 2 ـ سانلىرىغا بېسىلغان.

«سوتسىيال دېموكراتلار» («Социал ـ Демократ») ـــ ئەمگەكنى ئازات قىلىش جەمىيىتى 1890 ـ يىلى لوندوندا، 1892 ـ يىلى جەنۋەدە چىقارغان ماركسىزىملىق ئەدەبىي ـ سىياسىي ژورنال؛ بۇ قەرەلسىز چىقىپ تۇرغان بولۇپ، جەمى 4 سان چىققان. ـــ 163 ـ بەت.

54 ئېنگېلسنىڭ «تۇرار ـ جاي مەسىلىسى» («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 2 ـ توم، ئۇيغۇرچە يېڭى يېزىق نەشرى، 775 ـــ 930 ـ بەتلەرگە قاراڭسۇن) دېگەن كىتاۋى كوزدە تۇتۇلىدۇ. ـــ 163 ـ بەت.

55 ئېنگېلسنىڭ «روسسىيىدىكى ئىجتىمائىي مەسىلە» ۋە «روسسىيىدىكى ئىجتىمائىي مەسىلە»گە ئاخىرقى سوز («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 2 ـ توم، ئۇيغۇرچە يېڭى يېزىق نەشرى، 1038 ـــ 1061 ـ بەتلەر ۋە «ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 22 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 494 ـــ 510 ـ بەتلەرگە قاراڭسۇن) دېگەن ئەسەرلىرى كوزدە تۇتۇلىدۇ. ـــ 163 ـ بەت.

56 لېنىن ئېنگېلسنىڭ ئاتىشى بويىچە ماركسنىڭ «قوشۇمچە قىممەت نەزىرىيىسى» دېگەن ئەسىرىنى «كاپىتال»نىڭ 4 ـ تومى دەپ ئاتىغان. ئېنگېلس «كاپىتال»نىڭ 2 ـ تومىدىكى كىرىش سوزدە مۇنداق دەپ يازغان: "مەن قولىيازمىنىڭ تەنقىت قىسمىنى ساقلاپ قېلىپ، «كاپىتال»نىڭ 4 ـ تومى دەپ ئېلان قىلماقچى بولدۇم، بۇنىڭ بىلەن بىرگە 2 ـ توم بىلەن 3 ـ تومدا تەپسىلى شەرھلەنگەن نۇرغۇن جايلارنى چىقىرىۋەتمەكچى بولدۇم". ئېنگېلس ۋاپات بولغاندىن كېيىن، بۇ ئەسەر كائۇتسكىنىڭ رەتلىشى بىلەن 1905 ـــ 1910 ـ يىللىرى نېمىس تىلىدا ئېلان قىلىنغان. ـــ 163 ـ بەت.

57 ئېنگېلسنىڭ 1884 ـ يىل 10 ـ ئاينىڭ 15 ـ كۈنى ج. ف. بېككېرغا يازغان خېتى («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 4 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 449 ـ بەت)گە قاراڭسۇن. ـــ 164 ـ بەت.

58 «روسسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ ۋەزىپىلىرى» دېگەن كىتابچىنى

لېنىن 1897 ـ يىلىنىڭ ئاخىرى سىبىرىيىدە سۈرگۈن بولۇپ يۈرگەندە يازغان، ئەمگەكنى ئازات قىلىش جەمىيىتى 1898 ـ يىلى جەنۋەدە تۇنجى قېتىم نەشر قىلغان. 1902 ـ يىلى 2 ـ قېتىم، 1905 ـ يىلى 3 ـ قېتىم نەشر قىلىنغان؛ لېنىن بۇ ئىككى نەشرىگە سوز بېشى يازغان («لېنىن ئەسەرلىرى»، 6 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 186 ـــ 191 ـ بەتلەر، 9 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 194 ـــ 195 ـ بەتلەرگە قاراڭلار). بۇ كىتاپچە لېنىننىڭ 1907 ـ يىلى نەشر قىلىنغان «12 يىلدىن بۇيان» دىگەن توپلىمىغىمۇ كىرگۈزۈلگەن. بۇ كىتاپچىنىڭ كوچۈرۈلگەن نۇسخىسى ۋە تۇنجى نەشرىدە «"كۈرەش جەمىيىتى"نىڭ پېتېربۇرگ ئىشچىلىرىغا ۋە سوتسىيالىزىمچىلارغا مۇراجىتى» دىگەن تەشۋىق ۋاراقىسى كىتاپچىغا قوشۇمچە قىلىنغان. ـــ 167 ـ بەت.

59 خەلق ئىرادىسى جەمىيىتى 1891 ـ يىلى قۇرۇلۇپ، 1896 ـ يىلى تارقىلىپ كەتكەن. بۇ جەمىيەت ئەينى ۋاقىتتا روسىيىدىكى ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ تەسىرى ئاستىدا، خەلق ئىرادىچىلىكىدىن بارا ـ بارا سوتسىيال دېموكراتىزىمغا ئۆتكەن. ئۇنىڭ ئايرىم ئەزالىرى كېيىن روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ ئاكتىپ پائالىيەتچىلىرى بولۇپ قالغان. خەلق ئىرادىسى جەمىيىتى ئۆزىنىڭ باسمىخانىسىدا پېتېربۇرگدىكى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئازاتلىغى ئۈچۈن كۈرەش قىلىش جەمىيىتىنىڭ بەزى باسما ماتىرىياللىرىنى، مەسىلەن، لېنىننىڭ «زاۋۇت ئىشچىلىرىغا جەرىمانە قويۇش قانۇنىنىڭ شەرھىسى» دىگەن كىتاپچىسىنى باسقان. 1894 ـ يىلى خەلق ئىرادىسى جەمىيىتى بىر مەھەل ساقچىلارنىڭ بۇزغۇنچىلىغىغا ئۇچرىغان بولسىمۇ، ئەمما پائالىيىتىنى تېزلا ئەسلىگە كەلتۈرگەن. 1896 ـ يىلى خەلق ئىرادىسى جەمىيىتىنىڭ باسمىخانىسى ۋەيرانچىلىققا ئۇچراپ، ئەزالىرىنىڭ كوپ قىسمى تۇتقۇن قىلىنغان، شۇنىڭدىن كېيىن خەلق ئىرادىسى جەمىيىتى يوقىلىپ كەتكەن. ـــ 167 ـ بەت.

60 روسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ چەتئەلدىكى بىرلەشمىسى ـــ 1894 ـ يىلى ئەمگەكنى ئازات قىلىش جەمىيىتىنىڭ تەشەببۇسى بىلەن جەنۋەدە قۇرۇلغان. ئۇنىڭ ئىنقىلاۋىي كىتاپ ـ ژورناللارنى بېسىپ بېرىدىغان، «خىزمەتچى» مەجمۇئەسىنى چىقىرىپ تۇرىدىغان باسمىخانىسى بار ئىدى. بىرلەشمىگە ئەسلەپ ئەمگەكنى ئازات قىلىش جەمىيىتى

رەھبەرلىك قىلاتتى، ئۇنىڭ باسما ماتېرىيالىرىنىمۇ ئەمگەكچىلەرنى ئازات قىلىش جەمئىيىتى تەھرىرلەيتتى. روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 1 ـ قۇرۇلتىيى بۇ بىرلەشمىنى پارتىيىنىڭ چەتئەلدىكى ۋاكالەت ئورگىنى دەپ ئېتىراپ قىلغان. كېيىن، ئاغمىچىلار ـــ ئىقتىسادـ ۋازلار ياكى ئاتالمىش ياشلار بىرلەشمىدە ئۈستۈنلۈكنى ئىگىلىگەنلىكى ئۈچۈن، 1898 ـ يىلى 11 ـ ئايدا ئەمگەكچىلەرنى ئازات قىلىش جەمئىيىتى بىرـ لەشمىنىڭ بىرىنچى قۇرۇلتىيىدا بىرلەشمىنىڭ باسما ماتېرىياللىرىنى تەھـ رىرلەپ بېرىشنى رەت قىلىدىغانلىقىنى جاكالىغان. ئەمگەكچىلەرنى ئازات قىلىش جەمئىيىتىنىڭ بىرلەشمە بىلەن ئالاقىسىنى ئۈزۈل ـ كېسىل ئۈزۈپ ئۇنىڭدىن چىقىپ كېتىش ۋەقەسى بىرلەشمىنىڭ 1900 ـ يىلى 4 ـ ئايدا ئېچىلغان ئىككىنچى قۇرۇلتىيىدا يۈز بەرگەن، شۇ چاغدا ئەمگەكچىلەرنى ئازات قىلىش جەمئىيىتى ھەم ئۇنىڭ تەرەپدارلىرى قۇرۇلتايدىن چىقىپ كەتكەن ۋە ئۆز ئالدىغا "سوتسىيال دېموكراتلار" دېگەن تەشكىلاتنى قۇرغان. روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ ئىككىنچى قۇرۇلـ تىيى بىرلەشمىنى تارقىتىۋېتىش توغرىسىدا قارار ماقۇللىغان.

«خىزمەتچى» ـــ روسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ چەتئەلدىكى بىرلەشمىسى 1896 ـــ 1899 ـ يىللىرى چەتئەلدە چىقارغان قەرەلسىز مەجمۇئە بولۇپ، جەمى 6 سان (3 توپلام) چىقىرىلغان. بۇ مەجمۇئە لېنىننىڭ تەشەببۇسى بىلەن چىقىرىلغان. لېنىن ئەمگەكچىلەرنى ئازات قىلىش جەمئىيىتى بىلەن ئالاقە باغلاش ۋە غەربىي ياۋروپادىكى ئىشچىلار ھەرـ كىتى بىلەن تونۇشۇش ئۈچۈن 1895 ـ يىلى 5 ـ ئاينىڭ 7 ـ كۈنى چەتكە چىققان. لېنىن شۋېتسارىيىدە گ. ۋ. پلېخانوۋ، پ. ب. ئاكسېلرود ۋە بۇ جەمئىيەتنىڭ باشقا ئەزالىرى بىلەن مەجمۇئەنى چىقىرىش ۋە تەھرىرـ لەش مەسىلىسى ئۈستىدە مەسلىھەتلەشكەن. لېنىن 1895 ـ يىلى 9 ـ ئايدا چەتئەلدىن قايتىپ كەلگەندىن كېيىن، مەجمۇئەگە روسىيىدىن ماقالا ۋە مەبلەغ يەتكۈزۈپ بېرىشكە كاپالەتلىك قىلىش ئۈچۈن، ناھايىتى كوپ خىزمەتلەرنى ئىشلىگەن. «خىزمەتچى»نىڭ 1 ـ سانىغا لېنىننىڭ «فرىدرىخ ئېنگېلس» دېگەن ماقالىسى بېسىلغان؛ لېنىن مەجمۇئەنىڭ شۇ سانىغا يەنە بىرنەچچە پارچە خەۋەرمۇ ئەۋەتكەن، بۇ ساننىڭ چىققان ۋاقتى 1896 ـ يىلى 3 ـ ئايدىن بۇرۇن ئەمەس ئىدى. ـــ 167 ـ، 352 ـ، 394 ـ ،

1310 ـ بەتلەر.

61 ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئازاتلىقى ئۈچۈن كۈرەش قىلىش جەمىيىتىنى لېنىن 1895 ـ يىلى كۈزدە تەشكىل قىلغان. بۇ جەمىيەت پېتېربۇرگدىكى بارلىق ماركسىزمچى ئىشچىلار گۇرۇپپىلىرىنى بىرلەشتۈرگەن. كۈرەش جەمىيىتىگە لېنىن باشچىلىقىدىكى مەركىزىي گۇرۇپپا رەھبەرلىك قىلغان.

كۈرەش جەمىيىتى روسىيىدە سوتسىيالىزم بىلەن ئىشچىلار ھەركىتىنى بىرلەشتۈرۈشنى تۇنجى قېتىم ئىشقا ئاشۇرۇشقا كىرىشىپ، ئاز ساندىكى ئىلغار ئىشچىلار ئارىسىدا ماركسىزمنى تەشۋىق قىلىشنى كەڭ ئىشچىلار سىنىپى ئاممىسى ئىچىدە سىياسى تەرغىبات ئېلىپ بېرىشقا ئايلاندۇرغان. كۈرەش جەمىيىتى ئىشچىلار ھەركىتىگە رەھبەرلىك قىلىپ، ئىشچىلارنىڭ ئىقتىسادىي تەلەپلەرنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش يولىدىكى كۈرەشنى چارىزمغا قارشى تۇرۇش يولىدىكى سىياسى كۈرەش بىلەن بىرلەشتۈرگەن. كۈرەش جەمىيىتى ئىشچىلارغا تەشۋىق ۋاراقلىرى ۋە كىتابچىلارنى بېسىپ تارقىتىپ، ئىش تاشلاش ھەركىتىگە رەھبەرلىك قىلغان. كۈرەش جەمىيىتىنىڭ تەسىرى پېتېربۇرگدىن باشقا جايلارغىمۇ كېڭەيگەن. كۈرەش جەمىيىتىنىڭ تۈرتكە بولۇشى ئارقىسىدا، روسىيىنىڭ باشقا شەھەر ۋە رايونلىرىدىكى ئىشچىلار گۇرۇپپىلىرىمۇ ئارقا ـ ئارقىدىن مۇشۇنداق جەمىيەت بولۇپ بىرلەشكەن.

1895 ـ يىل 12 ـ ئاينىڭ 20 ـ كۈنى كېچىدە، كۈرەش جەمىيىتىنىڭ لېنىن باشچىلىقىدىكى رەھبەرلىك يادروسى تۇتقۇن قىلىنغان. لېنىن تۈرمىدىمۇ ئىنقىلاۋىي كۈرەشنى توختاتمىغان. ئۇ كۈرەش جەمىيىتىگە ئۆزىنىڭ تۈرلۈك تەكلىپ ۋە يوليورۇقلىرى بىلەن ياردەم بېرىپ تۇرغان، ئۆزى يازغان تەشۋىق ۋاراقلىرى ۋە كىتابچىلارنى ئەۋەتىپ تۇرغان. پارتىيە پروگراممىسىنىڭ لايىھىسىنىمۇ لېنىن تۈرمىدە يېزىپ چىققان.

"خۇددى لېنىن ئېيتقاندەك، پېتېربۇرگ ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئازاتلىقى ئۈچۈن كۈرەش قىلىش جەمىيىتىنىڭ ئەھمىيىتى شۇ يەردىكى، ئۇ ئىشچىلار ھەركىتىگە تايانغان ئىنقىلاۋىي پارتىيىنىڭ تۇنجى مۇھىم بىخى ئىدى." («سوۋېت ئىتتىپاقى كوممۇنىستىك پارتىيىسى (بولشېۋىكلەر) تارىخى قىسقىچە كۇرسى»، مىللەتلەر نەشرىياتى 1978 ـ يىل 10 ـ ئاي ئۇيغۇرچە نەشرى، 37 ـ بەتكە قاراڭ) — 167 ـ، 430 ـ، 1306 ـ بەتلەر.

62 بۇ يەردە پېتېربۇرگ توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرىنىڭ 1896 ـ يىل 5 ـ 6 ـ ئايلاردىكى چوڭ ئىش تاشلىشى كوزدە تۇتۇلىدۇ. ئىش ۋاقتىنى قىسقار-تىشنى ئاساسىي تەلەپ قىلغان بۇ قېتىمقى ئىش تاشلاشقا پېتېربۇرگ ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئازاتلىقى ئۈچۈن كۈرەش قىلىش جەمئىيىتى رەھبەرلىك قىلغان. كۈرەش جەمئىيىتى تەشۋىق ۋاراقلىرىنى تارقىتىپ، ئىشچىلارنى بىردەك ئىتتىپاقلىشىپ، ئۆز ھوقۇقىنى قەتئىي قوغداشقا چاقىرغان بۇ قېتىمقى ئىش تاشلاش پېتېربۇرگ پرولېتارىياتىنىڭ كەڭ بىرلىك سەپ تۈزۈپ، ئېكسپىلاتاتسىيە قىلغۇچىلارغا قارشى ئېلىپ بارغان تۇنجى كۈرىشى بولۇپ، ئۇنىڭغا 30 مىڭدىن ئارتۇق ئىشچى قاتناشقان. پېتېربۇرگدىكى ئىش تاشلاش پۈتۈن روسىيەدىكى ئىش تاشلاش ھەرىكە-تىنىڭ ئۆلگىسىنى ئىلگىرى سۈرۈپ، چار ھوكۇمىتىنى زاۋۇت قانۇنىغا تېزرەك تۈزىتىش كىرگۈزۈشكە ۋە 1897 ـ يىل 6 ـ ئاينىڭ 2 ـ كۈنى (مىلادىنىڭ 14 ـ كۈنى) ھەر خىل زاۋۇت ـ فابرىكىلارنىڭ ئىش كۈنىنى 11 يېرىم سائەتكە قىسقارتىش توغرىسىدىكى قانۇننى ئېلان قىلىشقا مەجبۇر قىلغان. لېنىن، بۇ قېتىمقى ئىش تاشلاش "پۈتكۈل ئىنقىلاۋىمىزدىكى ئەڭ قۇدرەتلىك ئامىل ئۈچۈن يەنى كېيىن ئۈزلۈكسىز ئەۋج ئالغان ئىشچىلار ھەركىتى ئۈچۈن يېڭى سەھىپە ئاچتى" دەپ كۆرسەتكەن (مۇشۇ تومنىڭ 1303 ـ بېتىگە قاراڭ). — 167 ـ ، 272 ـ ، 427 ـ ، 1303 ـ بەتلەر.

63 «روسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ ۋەزىپىلىرى» دېگەن كىتابچىنىڭ قولىيازمىسىنىڭ مۇشۇ يېرىدە "جەمئىيەت" ئەمەس، "ئىشلەپچىقىرىش" دەپ يېزىلغان. كىتابچىنىڭ 1 ـ نەشرىدە (1898 ـ يىل) بۇ سوز خاتا چۈشىنىلىپ "ھوكۇمەت" دەپ بېسىلغان؛ 2 ـ نەشرىدە (1902 ـ يىل) لېنىن بۇ ئۈچۈق خاتالىقنى تۈزىتىپ، "ھوكۇمەت" دېگەن سوزنى "جەمئىيەت" دەپ ئۆزگەرتكەن. — 169 ـ بەت.

64 بۇ يەردە ئېچكى ئىشلار ۋەزىرى ن.ب.ئىگناتيېۋ يولغا قويغان (1881 — 1882 ـ يىللىرى) سىياسەت كوزدە تۇتۇلىدۇ. خۇددى لېنىن ئېيتقاندەك، ئىگناتيېۋ لىبېراللارنى تازا ئەخمەق قىلغان ۋە ئالېكساندىر III ھوكۇمىتى-نىڭ ئەشەددىيلىشىپ كېتىۋاتقان ئەكسىيەتچىلىكىنى دېموكراتىيە نىقاۋىدا يوشۇرغان. مۇشۇ مەقسەتتە، "بىلىملىك زاتلار"نى يىغىپ، قۇتۇلۇش

كولىمنى ئازايتىش، كوچمەنىلەرنى تەڭشەش. يەرلىك مەمۇرىيەتنى ئىسلاھ قىلىش قاتارلىق مەسىلىلەرنى مۇزاكىرە قىلغان، ھەتتا "خەلق ۋەكىللەر كېڭىشى" دىگەن نىمىنى چاقىرماقچى بولغان. بۇ نەيرەڭلەرنىڭ ھەممىسى ئىگناتيېۋنىڭ ئىستىپا بېرىشى بىلەن ئاخىرلاشقان، شۇنىڭدىن كېيىن "تولىمۇ يولسىز ۋە ئەقىلغە سىغمايدىغان ۋەھشىيانە ئەكسىيەتچىلىك" دەۋرى باشلانغان (مۇشۇ تومنىڭ 115 — 116 ـ بەتلىرىگە قاراڭلار). — 180 ـ بەت.

65 بلانكىچىلىق — فرانسىيە پرولېتارىيات ئىنقىلاۋى ھەركىتىنىڭ ئاتاقلىق يولباشچىسى لۇئى ئاۋگۇست بلانكى باشچىلىغىدىكى ئېقىم.

بلانكى فرانسىيىدىكى ئىنقىلاۋي ھەركەتكە ئاكتىپ قاتنىشىپ، ئىككى قېتىم ئۆلۈم جازاسىغا ھوكۇم قىلىنغان، ئۆمرىنىڭ يېرىمى دىگۈدەك تۈرمىدە ئۆتكەن.

لېنىن، بلانكى قىل سىغمايدىغان ئىنقىلاپچى ۋە سوتسىيالىزىمنىڭ قىزغىن ھىمايىچىسى، دەپ ھىساپلىغان، ئەمما شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئۇنىڭ مەزھەپچىلىگىنى ۋە سۇيىقەستچىلىك يولىنى قەتئى تەنقىت قىلغان. لېنىن: "بلانكىچىلىق سىنىپىي كۈرەش نەزىرىيىسىنى ئىنكار قىلىدۇ. بلانكىچىلىق ئىنسانىيەتنى ياللانما قۇللۇق تۈزۈمىدىن پرولېتارىياتنىڭ سىنىپىي كۈرىشى ئارقىلىق ئەمەس، بەلكى ئاز سانلىق زىيالىيلارنىڭ سۇيىقەستلىرى ئارقىلىق قۇتۇلدۇرماقچى بولىدۇ" دەپ كورسەتكەن. («لېنىن ئەسەرلىرى»، 10 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 361 ـ بەتكە قاراڭلار) — 188 ـ، 336 ـ، 838 ـ، 1116 ـ، 1117 ـ بەتلەر.

66 «موسكۋا خەۋەرلىرى» («Московские Ведомости») روسىيىدە چىقىرىلغان كونا گېزىتلەردىن بىرى، 1756 ـ يىلدىن باشلاپ نەشر قىلىنغان. دەسلەپتە موسكۋا داشۆيىسىنىڭ كىچىك گېزىتى ئىدى؛ 1863 ـ يىلدىن ئېتىۋارەن م.ن. كاتكوۋنىڭ قولىغا ئۆتۈپ، پومىشىك ۋە راھىپلار ئىچىدىكى ئەڭ ئەكسىيەتچى قاتلامنىڭ كوزقاراشلىرىنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان پادىشا مىللەتچىلىگى مەتبۇئاتىغا ئايلىنىپ كەتكەن، 1905 ـ يىلدىن باشلاپ گېزەندىلەرنىڭ ئاساسلىق ئورگان گېزىتلىرىدىن بىرى بولۇپ قالغان ۋە تا ئوكتەبىر ئىنقىلاۋىغىچە چىقىپ تۇرغان. — 204 ـ،

1080 ـ بەتلەر.

67 "شاگىرتلار" ــ ماركس، ئېنگېلس تەلىماتلىرىنى قوبۇل قىلغانلارنى كورسىتىدۇ. 19 ـ ئەسىرنىڭ 90 ـ يىللىرىدا، بۇ ئىسىم ماركسىزىمچىلارنىڭ ئۇچۇق سورۇنلاردىكى ئاتىلىشى بولۇپ قالغان. ــ 204 ـ بەت.

68 سكالدىن ــ روسىيىلىك يازغۇچى ۋە ئوبزورچى ف.پ. ئېلېنېۋنىڭ تەخەللۇسى. ئۇ 19 ـ ئەسىرنىڭ 60 ـ يىللىرىدا بۇرژۇئا لىبېراللىرىنىڭ ۋەكىلى، 80 ــ 90 ـ يىللارغا كەلگەندە ئىنتايىن ئەكسىيەتچىلىشىپ كەتكەن، چار ھوكۇمىتىنىڭ مەتبۇئات تەپتىشى، ئىچكى ئىشلار مىنىستىرلىگىنىڭ ئەمەلدارى بولغان. ــ 206 ـ بەت.

69 بۇ يەردە روسىيىدىكى يانچىلىق تۇزۇمنى بىكار قىلىش يولىدا 1861 ـ يىلى ئېلىپ بېرىلغان ئىسلاھات كوزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ ئىسلاھاتنى چار ھوكۇمىتى يانچىلىق تۇزۇمىنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيىسىگە قارشى قوزغالغان دېخانلارنىڭ ئاممىۋى ھەركەت دولقۇنى ۋە ئىنقىلاۋىي دېموكراتلارنىڭ كۇرىشى ئارقىسىدا مەجبۇرى ئېلىپ بارغان. 1861 ـ يىل 2 ـ ئاينىڭ 19 ـ كۇنى (مىلادى 3 ـ ئاينىڭ 3 ـ كۇنى)، چار پادىشا ئالېكساندىر II دېخانلارنى يانچىلىق تۇزۇمىنىڭ بېقىندىچىلىق مۇناسىۋىتىدىن قۇتۇلدۇرۇش توغرىسىدىكى قانۇننى تەستىقلىغان ھەمدە روسىيىدە يانچىلىق تۇزۇمنى بىكار قىلىش توغرىسىدىكى پەۋقۇلئاددە پەرمانغا ئىمزا قويغان. لېنىن بۇ قېتىمقى دېخانلار ئىسلاھاتىنىڭ ئاساسىي خۇسۇسىيەتلىرى ئۇستىدە توختىلىپ كېلىپ: "سېسىق نامى پۇر كەتكەن 'ئازاتلىق'، ئەمەلىيەتتە، دېخانلارنى دەھشەتلىك تۇردە بۇلاش، دېخانلارغا قىلىنغان بىر قاتار زوراۋانلىق ۋە ھاقارەتتۇر" دەپ كورسەتكەن. («لېنىن ئەسەرلىرى»، 17 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 102 ـ 103 ـ بەتلەر) ــ 207 ـ بەت.

70 مانچېستېرچىلار ــ 19 ـ ئەسىرنىڭ ئالدىنقى يېرىمىدا سودا ئەركىنلىگىنى ۋە كاپىتالىزىمنىڭ تەرەققىياتىغا چەك قويىدىغان قانۇنىنىڭ (مەسىلەن، ئاشلىق قانۇنى قاتارلىقلارنىڭ) بىكار قىلىنىشىنى قۇۋۋەتلەيدىغان بۇرژۇئا سىياسى ئىقتىسادىي ساھەسىدىكى مانچېستېر ئىلمىي ئېقىمىنىڭ ھىمايىچىلىرىدۇر. ئەنگلىيىنىڭ يىرىك سانائەت شەھىرى بولغان مانچېستېر مانچېستېر ئىلمىي ئېقىمىنىڭ پائالىيەت مەركىزى ئىدى. مانچېستېر

ئىلمىي ئېقىمغا ئىككى توقۇمىچىلىق فابرىكىسىنىڭ خوجايىنلىرى كوبدېن بىلەن برىيىت رەھبەرلىك قىلغان. — 211 ـ بەت.

71 يەرلىك ئاپتونومىيە ئىدارىسى — روسىيىنىڭ ئىنقىلاپتىن ئىلگىرىكى يەرلىك ئاپتونومىيە ئورگىنى بولۇپ، مەخسۇس ھالدا يېزا ئاھالىسىنىڭ نوقۇل مەھەللىۋى ئىشلىرىنى (مەسىلەن، يول ياساش، دوختۇرخانا قۇرۇش، مەكتەپ ئېچىش قاتارلىق ئىشلارنى) باشقۇرغان، بۇنىڭدا لىبېرال پومېشچىكلار ئاساسىي رول ئوينىغان. — 222 ـ ، 524 ـ ، 973 ـ ، 1326 ـ بەتلەر.

72 ئېنگېلس. «روسىيىدىكى ئىجتىمائىي مەسىلىلەر توغرىسىدا» (ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 2 ـ توم، ئۇيغۇرچە يېڭى يېزىق نەشرى، 1055 ـ بەت)غا قارالسۇن. — 224 ـ بەت.

73 لېنىن 19 ـ ئەسىرنىڭ 60 ـ يىللىرىدىكى ئىدىيىۋى "مىراس" ئۈستىدە توختالغاندا، مەتبۇئات تەكشۈرۈشىدىن ئۆتكۈزۈش ئۈچۈن، سكالدىننى كوتىرىپ چىقىشقا مەجبۇر بولغان. لېنىن، ئەمەلىيەتتە، ن. گ.چېرنىشېۋسكىلا بۇ "مىراس"نىڭ ئاساسىي ۋەكىلى دەپ ھېساپلىغان. لېنىن 1899 ـ يىل 1 ـ ئاينىڭ 26 ـ كۈنى سىبىرىيىدە سۈرگۈندە يۈرگەن چاغدا ئا. ن.پوترېسوۋقا يازغان خېتىدە: "......مەن ھېچقاچان سكالدىننىڭ مىراسىغا ۋارىسلىق قىلىش لازىم دېمىدىم. باشقىلارنىڭ مىراسىغا ۋارىسلىق قىلىش كېرەك، بۇنىڭدا گەپ يوق. مېنىڭچە، 237 ـ بەتتىكى (مۇشۇ تومنىڭ 222 — 226 ـ بەتلىرىگە قارالسۇن. — تەھرىردىن) ئىزاھ مېنى ئاقلايدۇ (مېنى دۈشمەننىڭ ھۇجۇم قىلىپ قېلىشىدىن ساقلايدۇ)؛ بۇ ئىزاھتا، دەل چېرنىشېۋسكىنى كوزدە تۇتتۇم ۋە ئۇنى مىسالغا ئېلىپ سېلىشتۇرۇشنىڭ مۇۋاپىق ئەمەسلىكىدىكى سەۋەپلەرنى چۈشەندۈرۈپ ئۆتتۈم." («لېنىن ئەسەرلىرى»، 34 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 11 ـ 12 ـ بەتلەرگە قارالسۇن) — 224 ـ بەت.

74 ئارتۇقچە قىممەت — قوشۇمچە قىممەتتۇر (Mehrwert). لېنىن 90 ـ يىللاردىكى ئەسەرلىرىدە ئارتۇقچە قىممەت دىگەن ئاتالغۇ بىلەن قوشۇمچە قىممەت دىگەن ئاتالغۇنى تەڭ ئىشلەتكەن، كېيىن قوشۇمچە قىممەت دىگەن ئاتالغۇنىلا ئىشلەتكەن. — 233 ـ ، 288 ـ بەتلەر.

75 «دېخانچىلىق گېزىتى» («Земледельческая Газета») — روسىيە

دولەت مۈلۈك مىنىستىرلىگى (1894 ـ يىلدىن باشلاپ دولەت مۈلۈك ۋە دېخانچىلىق مىنىستىرلىگى) نىڭ گېزىتى بولۇپ، 1834 ـ يىلدىن 1917 ـ يىلغىچە پېتېربۇرگدا چىقىرىلغان. — 234 ـ بەت.

76 «يېڭى سوز» («Новое Слово») پەننىي، ئەدەبىي، سىياسى ژورنال، 1894 ـ يىلدىن باشلاپ لىبېرال نارودنىكلار پېتېربۇرگدا چىقارغان،1897 ـ يىلى باھاردىن باشلاپ "قانۇنىي ماركسىزمچىلار" چىقارغان. «يېڭى سوز» ژورنىلىدا لېنىننىڭ «ئىقتىسادىي رومانتىزىمغا باھا» ۋە «گېزىتتىكى بىر قىسقا ماقالا توغرىسىدا» دېگەن ئىككى ماقالىسى بېسىلغان. 1897 ـ يىل 12 ـ ئايدا بۇ ژورنالنى ھوكۇمەت پېچەتلىۋەتكەن. — 251 ـ ، 1306 ـ بەتلەر.

77 «ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 2 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 104 ـ بەتكە قارالسۇن. — 254 ـ بەت.

78 بۇ يەردە گ.ۋ.پلېخانوۋنىڭ «ماتېرىيالىستىك تارىخقاراش توغرىسىدا» دېگەن ماقالىسى كوزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ ماقالا 1897 ـ يىل 9 ـ ئايدا «يېڭى سوز» ژورنىلىنىڭ 12 ـ سانىدا ن.كامېنسكى دېگەن ئىمزا بىلەن ئېلان قىلىنغان. «پلېخانوۋنىڭ پەلسەپە ئەسەرلىرىدىن تاللانما»، 5 ـ توم، 1956 ـ يىل رۇسچە نەشرى، 2 ـ توم، 236 — 266 ـ بەتلەرگە قارالسۇن. — 264 ـ بەت.

79 «شموللېر يىللىق مەجمۇئەسى» («Schmollers Jahrbuch») يەنى «گېرمانىيە ئىمپېرىيەسىنىڭ قانۇنىي، مەمۇرى ئىشلار ۋە مىللى ئىگىلىك مەجمۇئەسى» («Jahrbuch für Gesetzgebung, Verwaltung und Volkswirtschaft im Deutschen Reich») — سىياسى ئىقتىسات ژورنىلى، 1877 ـ يىلدىن باشلاپ گېرمانىيە بۇرژۇئا ئىقتىساتشۇناس، مۇنبەر سوتسىيالىزىمنىڭ ۋەكىلى ف.خولتزېندورف بىلەن ل. برېنتانولار چىقارغان؛ 1881 ـ يىلدىن باشلاپ گ. شموللېر چىقارغان. — 269 ـ بەت.

80 «ھەپتە» گېزىتى («Неделя») لىبېرال نارودنىكلارنىڭ ھەپتىلىك گېزىتى بولۇپ، 1886 ـ يىلدىن 1901 ـ يىلغىچە پېتېربۇرگدا چىقىرىلغان بۇ گېزىت مۇستەبىتلىككە قارشى كۈرەش قىلىشقا قارشى تۇرۇپ، "كىچىك ئىشلارنى قىلىش" سەپسەتىسىنى تەرغىپ قىلغان، يەنى زىيالىلارنى ئىنقىلاۋىي كۈرەشتىن ۋازكېچىپ، "مەرىپەتچىلىك" بىلەن شۇغۇللىنىشقا

چاقىرغان. ــ 270 ـ بەت.

81 «روسىيىدە كاپىتالىزمنىڭ تەرەققىياتى» دېگەن بۇ كىتاپ لېنىننىڭ زور تەتقىقات ئىشىنىڭ نەتىجىسىدۇر، ئۇ ماركسىزم ئىقتىسادىي نەزەرىيىسى تەرەققىياتىغا قوشۇلغان چوڭ توھپە بولدى ۋە نارودنىكلارنى ئىدىيە جەھەتتىن تارمار قىلىش ۋەزىپىسىنى ئورۇنلىدى. بۇ كىتاپنى يېزىش ئىشى 3 يىلدىن كۆپرەك داۋاملاشتى. لېنىن بۇ كىتاپنى يېزىشقا 1896 ـ يىل 1 ـ ئايدا، يەنى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئازاتلىقى ئۈچۈن كۈرەش قىلىش جەمئىيىتى ئىشى مۇناسىۋىتى بىلەن قولغا ئېلىنغاندىن كېيىن كۆپ ئوتمەي كىرىشتى. 1896 ـ يىل 1 ـ ئاينىڭ 14 ـ كۈنى، لېنىن تۈرمىدىن يازغان تۇنجى مەكتۇپىدا مۇنداق دېگەن:

"قولغا ئېلىنغان كۈنۈمدىن باشلاپ كوڭلۇمگە بىر پىلان پۈككەن ئىدىم، بۇ پىلان مېنى بارغانسېرى ئۆزىگە قىزىقتۇرماقتا. مەن بىر ئىقتىسادىي مەسىلىنى (مەملىكەت ئىچىدىكى پىششىقلاپ ئىشلەش سانائىتى ماللىرىنىڭ سېتىلىشى توغرىسىدىكى مەسىلىنى) تەتقىق قىلىش بىلەن ئۇزاقتىن بېرى شۇغۇللانماقتىمەن، بەزى كىتاپلارنى تەييارلاپ قويىدۇم، بۇ مەسىلىنى تەتقىق قىلىش پىلانىنى تۈزۈپ چىقتىم ھەتتا بەزى نەرسىلەرنىمۇ يازدىم. ئەگەر مېنىڭ يازغىنىم ژورنال ماقالىلىرىنىڭ ھەجىمىدىن ئېشىپ كەتسە، ئۇنى ئايرىم كىتاپ قىلىپ چىقىرىشنى ئويلاۋاتىمەن." («لېنىن ئەسەرلىرى»، 37 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 21 ـ بەتكە قاراڭ)

لېنىن شۇ خېتىدە بىر كىشىدىن يەنە ئۆزى تۈزگەن تىزىملىكتە كۆرسىتىلگەن كىتاپلارنى تېپىپ بېرىشنى سورىغان ھەم ئۆزىنىڭ بۇ كىتاپنى يېزىش پىلانى ئۈستىدە توختالغان.

لېنىن مۇنداق دەپ يازغان: "كىتاپلار تىزىملىكى ئىككى قىسىمغا بولۇنگەن، مېنىڭ ماقالامۇ ئىككى قىسىمغا بولۇنىدۇ: (1) ئومۇمى نەزەرىيە قىسمى، بۇ قىسىم ئۈچۈن كىتاپ ئازراق بولسىمۇ بولىدۇ، شۇڭا مەن ئۇنى قانداقلا بولمىسۇن جەزمەن يېزىپ تۈگىتىمەن، شۇنداقتىمۇ ئۇنى يېزىپ تۈگىتىش ئۈچۈن كۆپرەك تەييارلىق قىلىشقا توغرا كېلىدۇ؛ (2) مۇشۇ نەزەرىيىۋى قائىدىلەرنى تەتبىق قىلىش ئارقىلىق روسىيە ئەھۋالىنى تەتقىق قىلىش، بۇ قىسىم ئۈچۈن ناھايىتى كۆپ كىتاپ كېرەك. بۇنىڭ ئىچىدىن تېپىش تەس بولغانلىرى: (1) يەرلىك

ئاپتونومىيە ئىدارىلىرى نەشر قىلغان كىتاپلار. بۇنداق ماتېرىياللارنىڭ بىر قىسمى مەندە بار، يەنە بىر قىسمىنى (مەسىلەن، مەخسۇس كىتاپ-چىلارنى) مۇشتىرى بولۇش يولى بىلەن ئېلىشقا بولىدۇ. قالغان قىسمىنى تونۇش ئىستاتىستىكا خادىملىرى ئارقىلىق تېپىشقا بولىدۇ؛ (2) ھۆكۈمەت نەشر قىلغان كىتاپلار — ھەرقايسى كومىتېتلارنىڭ دوكلاتلىرى، قۇرۇلتاي دوكلاتلىرى ۋە خاتىرىلىرى ۋاھاكازالار. بۇ نەرسىلەر ناھايىتى مۇھىم، ئەمما بۇلارنى تېپىش تەسرەك. بۇلارنىڭ بىر قىسمى ئەركىن ئىقتىسات جەمئىيىتى كۇتۇپخانىسىدا بار، ھەتتا كوپ قىسمىنى تېپىلىپ قېلىشى مۇمكىن." (يۇقۇرىدىكى كىتاپ، 22 — 23 - بەتلەر).

لېنىن تۇرلۇك قىيىنچىلىقلارنى يېڭىپ، ئۆزىنىڭ تەتقىقات ئىشىغا كېرەكلىك بولغان ماتېرىياللارنىڭ ھەممىسىنى ئۇڭۇشلۇق توپلىدى. «روسىيىدە كاپىتالىزىمنىڭ تەرەققىياتى» دىگەن كىتاپ ئۈچۈن تەييارلان-غان ماتېرىياللار لېنىننىڭ بۇ ئەسەرنى يېزىشقا كىرىشىش جەريانىدا ئېلىپ بارغان تەتقىقات خىزمىتىنىڭ دائىرىسى ۋە ئۇسۇلىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ، بۇ ماتېرىياللارنىڭ بىر قىسمى «لېنىن ئەسەرلىرى»نىڭ رۇسچە نەشرىنىڭ 33 - تومىغا بېسىلغان.

«روسىيىدە كاپىتالىزىمنىڭ تەرەققىياتى» دىگەن كىتاپنىڭ دەسلەپكى قولىيازمىسى 1898 - يىل 8 - ئايدا تاماملاندى. قولىيازمىنى ئاخىرقى قېتىم تۈزىتىپ چىقىش ئۈچۈن كوپ ئەجىر سىڭدۈرۈش ۋە ۋاقىت سەرپ قىلىشقا توغرا كەلدى.

بۇ كىتاپنىڭ ئالدىنقى ئىككى بابى 1898 - يىل 11 - ئاينىڭ ئوتتۇ-رىلىرىدا تاماملاندى. بۇ ئىككى باپنى ن. ك. كروپسكايا ئايرىم خاتى-رىگە كوچۈرۈپ يېقىنلىرى ئارقىلىق نەشرىياتقا يوللىدى.

1889 - يىل 2 - ئاينىڭ 11 - كۈنى لېنىن «روسىيىدە كاپىتالىزىمنىڭ تەرەققىياتى» دىگەن كىتاپنىڭ ئاخىرقى بابىنى ۋە ئەسكەرتىشلىرىنى تاماملىدى؛ بۇ ئىككى باپنىڭ قولىيازمىسى 1899 - يىل 2 - ئاينىڭ 15 - كۈنى نەشرىياتقا ئەۋەتىلدى.

لېنىننىڭ روسىيىدە كاپىتالىزىمنىڭ تەرەققىياتى توغرىسىدىكى بۇ ئەسىرى مۇتەخەسسىس ۋە ئالىملار ئۈچۈن يېزىلغان ئەمەس، ئۇ بۇ ئەسەرنىڭ كەڭ كىتاپخانلارنىڭ تەتقىق قىلىشىغا ئىمكان قەدەر ئۇڭاي-

لىق يارتىيە بىرىدىغان قىلىپ بېسىلىشىنى تەلەپ قىلغان. لېنىن ئۆرۈق - تۇققانلىرىغا يازغان خېتىدە بۇ ئەسەرنىڭ فورماتى، ھەرپ شەكلى ۋە بېسىلىشى شۇنداقلا جەدۋەللەرنىڭ تىزىلىشى، كوررېكتورلۇق ئەرتىۋى ئۈستىدە تەپسىلى توختالغان.

بۇ ئەسەر 1899 - يىل 3 - ئاينىڭ 26 — 31 - كۈنلىرى ۋىلادىمىر. ئىلىن تەخەللۇسى بىلەن نەشردىن چىقتى.

بۇرژۇئا مەتبۇئاتى لېنىننىڭ بۇ ئەسىرىنى ئۈندىمەسلىك يولى بىلەن يوققا چىقارماقچى بولدى، پەقەت 1899 - يىلى كۈزدىلا دۈشمەنلىك بىلەن يېزىلغان تۇنجى ئوبزورلار پەيدا بولدى. بۇنداق ئوبزورلارنىڭ بىرىگە لېنىن «ئىلمىي ئوبزور» ژورنىلىنىڭ 1900 - يىل 5 — 6 - ئايلاردىكى سانىغا بېسىلغان «تەنقىتكە كىرمەيدىغان تەنقىت» («لېنىن ئەسەرلىرى»، 3 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 559 — 581 - بەتلەرگە قارالسۇن) دىگەن ماقالىسىدا ئەجەللىك زەربە بەردى. — 272 - بەت.

82 «روسىيەدە كاپىتالىزىمنىڭ تەرەققىياتى» دىگەن ئەسەرنىڭ ئىككىنچى نەشرى 1908 - يىلى چىقتى.

لېنىن بۇ ئەسەرنىڭ ئىككىنچى نەشرىنى چىقىرىش ئۈچۈن ئۇنىڭ تېكىستىنى قايتىدىن كورۇپ چىقىپ، مەتبۇئات خاتالىقىنى تۈزەتتى، بىرمۇنچە جايلىرىنى تۈزەتتى ۋە تولۇقلىدى، يېڭىدىن بەت ئاستى ئىزاھلىرىنى يازدى ۋە يېڭى سوز بېشى يازدى. «روسىيەدە كاپىتالىزىمنىڭ تەرەققىياتى» دىگەن كىتاپنىڭ ئىككىنچى نەشرىدە، لېنىن تەكشۈرۈشتىن ئوتكۈزۈش ئۈچۈن قوللانغان "شاگىرتلار"، "ئەمگەكچى خەلقنىڭ ھامىسى" دىگەن ئاتالغۇلارنىڭ ئورنىغا ئوچۇق - ئاشكارا ھالدا "ماركسىزىمچىلار"، "سوتسىيالىزىمچىلار" دىگەن ئاتالغۇلارنى ئىشلەتتى: "يېڭى نەزىرىيە" دىگەن سوزلەر ئورنىغا ماركس، ماركسىزىم دىگەن سوزلەرنى ئىشلەتتى.

لېنىن ئوز ئەسىرىگە يېڭى ئىستاتىستىكىلىق ماتىرىياللارغا ئاساسەن بىرمۇنچە قوشۇمچىلارنى كىرگۈزدى. ئىككىنچى باپنىڭ يېڭىدىن قوشۇلغان بىر پاراگىراپىدا (11 - پاراگىراپىتا) 1896 — 1900 - يىللاردىكى ھەربى ئاتلارنى تەكشۈرۈش خۇلاسىسى ئۈستىدە تەھلىل يۈرگۈزدى. لېنىن روسىيەدە كاپىتالىزىمنىڭ تەرەققىياتى توغرىسىدا ئوزىنىڭ ئىلگىرى

چىقارغان خۇلاسىلىرىنى دەلىللەيدىغان يېڭى پاكىتلارنى، بولۇپمۇ زاۋۇت ئىستاتىستىكا ئورگانلىرىنىڭ يېڭى ماتېرىياللىرىنى نەقىل كەلتۈردى؛ ئۇ 1897 - يىلدىكى ئومۇمىي يۈزلۈك نوپۇس تەكشۈرۈش خۇلاسىسى ئۈستىدە تەھلىل يۈرگۈزۈپ، روسىيىنىڭ سىنىپىي تۈزۈلمىسىدىكى كۆرۈنۈشلەرنى تېخىمۇ ئەتراپلىق كۆرسىتىپ بەردى. («لېنىن ئەسەرلىرى»، 3 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 456 — 461 - بەتلەردىكى "ئىككىنچى نەشرىگە قوشۇمچە"گە قاراڭ).

ئىككىنچى نەشرىدە يەنە «روسىيىدە كاپىتالىزمىنىڭ تەرەققىياتى» دېگەن كىتاپتا "قانۇنىي ماركسىزمچىلار"غا قارشى ئېلىپ بېرىلغان كۆرەشكە چېتىشلىق بولغان ئاساسىي مەسىلىلەر ئۈستىدە خۇلاسە چىقىرىلغان. 1905 — 1907 - يىللاردىكى تۇنجى روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ تەجرىبىلىرىگە ئاساسلانغاندا، لېنىننىڭ "قانۇنىي ماركسىزمچىلار"غا بەرگەن باھاسى تولۇق ئىسپاتلاندى، لېنىن "قانۇنىي ماركسىزمچىلار"نى ماركسىزم تونىغا ئورىنىۋېلىپ، ئىشچىلار ھەركىتىدىن بۇرژۇئازىيىنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن پايدىلىنىشقا ئۇرۇنغان بۇرژۇئا لىبېراللىرى دەپ ھىسابلىغان ئىدى.

ئىككىنچى نەشرىنىڭ سوز بېشىدا، لېنىن ئۆز ئەسىرىگە كەلگۈسىدە تۈزىتىش كىرگۈزۈش مۇمكىنلىكىنى ۋە بۇ چاغدا ئۇنى ئىككى توم قىلىپ چىقىرىشقا توغرا كېلىدىغانلىقىنى، يەنى بىرىنچى تومدا مەخسۇس روسىيىنىڭ ئىنقىلاپتىن ئىلگىرىكى ئىقتىسادى تەھلىل قىلىنىدىغانلىقىنى، ئىككىنچى تومدا مەخسۇس ئىنقىلاپنىڭ خۇلاسىلىرى ۋە نەتىجىلىرى تەتقىق قىلىنىدىغانلىقىنى كورسەتكەن. — 272 - بەت.

83 بۇ — ھايىنى ئوزىنىڭ گۆپپاكچىسىنى تىللىغاندا ئىپتىقان سوز بولۇپ، بۇ سوزنى ماركس «نېمىس ئىدېئولوگىيىسى» دېگەن ئەسىرىنىڭ 2 - توم 4 - بابىدا نەقىل كەلتۈرگەن، «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 3 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 604 - بەتكە قاراڭ. — 274 - بەت.

84 كادېتلار پارتىيىسى — روسىيىدىكى ئاساسلىق بۇرژۇئا پارتىيىسى، لىبېرال پادشاپەرەس بۇرژۇئازىيىنىڭ پارتىيىسى بولۇپ، 1905 - يىل 10 - ئايدا قۇرۇلغان، بۇ پارتىيىنىڭ كاتتىۋېشى — پ.ن. مىليۇكوۋ. كادېتلار ساختا دېموكراتىزم بىلەن نىقاپلىنىپ، ئوزىنى "خەلق ئەركىنلىگى"

پارتىيىسى دەپ ئاتىۋېلىپ، خەلقنى ئۆز تەرىپىگە تارتىشقا ئۇرۇنغان. ئۇلار چارىزىمنى پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق تۈزۈم شەكلى ئارقىلىق ساقلاپ قېلىشقا ئۇرۇنغان. كېيىن كادىتلار پارتىيىسى جاھانگىرلار ۋە بۇرژۇئازىيىنىڭ پارتىيىسىگە ئايلىنىپ كەتكەن. ئوكتەبىر ئىنقىلاۋىدىن كېيىن، كادىتلار سوۋېت جۇمھۇرىيىتىگە قارشى ئەكسىلئىنقىلاۋىي سۇيىقەستلىك ھەركەت ۋە توپىلاڭلارنى ئۇيۇشتۇرغان. — 275 — ، 395 — ، 905 — ، 1173 — ، 1201 — ، 1225 — ، 1255 — ، 1303 — ، 1339 — بەتلەر.

85 ئوكتەبىرچىلەر پارتىيىسى ياكى 17 - ئوكتەبىر ئىتتىپاقى — يىرىك سانائەت بۇرژۇئازىيىسىگە ۋە كاپىتالىستچە تىجارەت قىلغۇچى چوڭ پومېشچىكلارنىڭ مەنپەئەتىگە ۋەكىللىك قىلىدىغان ئەكسىلئىنقىلاۋىي پارتىيە بولۇپ، 1905 - يىلى چار پادىشا 17 - ئوكتەبىر پەرمانىنى ئېلان قىلغاندىن كېيىن قۇرۇلغان. ئوكتەبىرچىلەر 17 - ئوكتەبىر پەرمانىنى ئېغىزدا ئېتىراپ قىلىسمۇ (بۇ پەرماندا ئىنقىلاپتىن قورقۇپ ۋەسۋەسىگە چۈشۈپ قالغان چار پادىشا خەلققە گىراژدانلىق ھوقۇقى بېرىشكە ماقۇل بولغان)، ئەمەلىيەتتە چارىزىمنى چەكلەشنى خىيالىغىمۇ كەلتۈرۈپ باقمىغان، ئۇلار چار ھۆكۈمىتىنىڭ ئىچكى - تاشقى سىياسىتىنى پۈتۈنلەي ھىمايە قىلغان. بۇ پارتىيىنىڭ كاتتىۋاشلىرى — يىرىك سانائەت ئىگىسى ي. گۇچكوۋ ۋە چوڭ سۈيۈرغاللىق يەر ئىگىسى م. رودزىيانكو. 1906 - يىلى كۈزدىن باشلاپ ئوكتەبىرچىلەر پارتىيىسى ھاكىمىيەت بېشىدىكى پارتىيىگە ئايلانغان. — 275 — ، 1269 — ، 1303 — ، 1339 — بەتلەر.

86 پ. ئا. ستولىپىن — روسىيىدىكى ئەكسىيەتچى بىيۇروكىرات. 1906 - يىل 4 - ئايدىن باشلاپ ئىچكى ئىشلار ۋەزىرى بولغان، 1906 - يىل 7 - ئايدىن باشلاپ ۋەزىرلەر كېڭىشىنىڭ رەئىسى بولغان، ئىنقىلاۋىي ھەركەتلەرنى دەھشەتلىك باستۇرغان. — 276 — ، 1253 — بەتلەر.

87 1907 - يىل 6 - ئاينىڭ 3 - كۈنى (مىلادى 16 - كۈنى) دىكى سىياسى ئۆزگىرىش — بىر قېتىملىق ئەكسىيەتچىل سىياسى ئۆزگىرىش، بۇ قېتىمقى سىياسى ئۆزگىرىشتە ھۆكۈمەت ئىككىنچى نۆۋەتلىك دولەت دۇماسىنى تارقىتىۋەتكەن ۋە دۇمانىڭ سايلام قانۇنىغا تۈزىتىش كىرگۈزگەن. يېڭى سايلام قانۇنى پومېشچىكلار بىلەن سودا - سانائەت بۇرژۇئازىيىسىنىڭ دۇمادىكى ۋەكىللىرىنىڭ سانىنى زور دەرىجىدە كۆپەيتىپ، دۇمادا ئەزەل-

دىن ئازچىلىقىنى تەشكىل قىلىپ كەلگەن دىخانلار بىلەن ئىشچىلار ۋەكىللىرىنىڭ سانىنى يېرىمىدىن كۆپرەك قىسقارتىۋەتتى. يېڭى سايلام قانۇنى روسسىيىنىڭ ئاسىيا قىسمىدىكى خەلقىنىڭ كۆپچىلىكىنى سايلام ھوقۇقىدىن مەھرۇم قىلدى، پولشا ۋە كاپكازىيە ۋەكىللىرىنىڭ يېرىمىنى قىسقارتىۋەتتى. بۇ سايلام قانۇنى بويىچە سايلانغان ۋە 1907 - يىل 11 - ئايدا چاقىرىلغان ئۈچىنچى دۇما ۋەكىللەرىنىڭ تەركىۋى جەھەتتىن لۈك-چەكلەر كادېتلار پارتىيىسىنىڭ دۇماسى بولدى. — 276 - ، 1235 - بەتلەر.

88 خەلق سوتسىيالىستلار پارتىيىسى — 1906 - يىلى قۇرۇلغان ئۇششاق بۇرژۇئازىيە پارتىيىسى بولۇپ، سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار پارتىيىسىنىڭ ئوڭ قانىتىدىن بولۇنۇپ چىققان سوتسىيال ئىنقىلاپچىلاردىن تەشكىل قىلىنغان. بۇ پارتىيە پادىشالىق ئاساسىي قانۇنلۇق تۈزۈم دائىرىسىدىن ھالقىپ كەتمىگەن موتىدىل دېموكراتىيە تەلىۋىنى ئوتتۇرىغا قويغان. خەلق سوتسىيالىستلىرى سوتسىيال ئىنقىلاپچىلارنىڭ يەرلەرنى ئىجتىما-ئىيلاشتۇرۇش توغرىسىدىكى پروگراممىسى خاراكتېرلىق پىرىنسىپلىرىنى قوبۇل قىلىشنى رەت قىلىپ، پومىشچىكلارنىڭ يەرلىرىنى سېتىۋېلىش يولى بىلەن يىغىۋېلىشنى تەشەببۇس قىلغان. لېنىن خەلق سوتسىيالىست-لىرىنى "مىشچان ئاغمىچىلار"، "سوتسىيال كادېتلار"، "سوتسىيال ئىنقى-لاپچىلار پارتىيىسىدىكى مېنشېۋىكلەر" دەپ ئاتىغان. خەلق سوتسىيالىستلار پارتىيىسىنىڭ باشلىقلىرى ئا.ۋ.پېشېخونوۋ، ۋ. يې.مياكوتىن، ن.ف. ئاننېنسكى قاتارلىقلار بولدى.

فېۋرالدىكى بۇرژۇئا دېموكراتىك ئىنقىلاۋىدىن كېيىن، خەلق سوتسىيالىستلار پارتىيىسى بۇرژۇئا ۋاقىتلىق ھۆكۈمىتىنى پائال قوللاپ، ئەكسىلئىنقىلاپ لاگېرىغا ئۆتۈپ كەتتى. — 277 - بەت.

89 ئەمگەك تەرەپدارلىرى — ئۇششاق بۇرژۇئا دېموكراتلىرى گۇرۇھى، 1906 - يىل 4 - ئايدا بىرىنچى نوۋەتلىك دولەت دۇماسىدىكى دىخانلار ۋەكىللىرىدىن تەشكىل قىلىنغان. ئەمگەك تەرەپدارلىرى گۇرۇھى تۆتىنچى دۇماغىچە ساقلىنىپ كەلدى. ئەمگەك تەرەپدارلىرى دەرىجە چەكلىمە-سىنى ۋە مىللىي چەكلىمىسىنى تۈگەل ئەمەلدىن قالدۇرۇپ، يەرلىك ۋە شەھەرلىك ئاپتونومىيە ئورگانلىرىنى دېموكراتىيىلەشتۈرۈش، دولەت

دۇماسىنى ئومۇمى سايلام ئارقىلىق ۋۇجۇتقا كەلتۈرۈشنى تەلەپ قىلدى. ئەمگەك تەرەپدارلىرىنىڭ يەر پۇروگىراممىسى نارودنىكلارنىڭ يەردىن تەڭ پايدىلىنىش پىرىنسىپىغا، يەنى ئومۇمى خەلق يەرلىرىنى ئەمەلدارلارنىڭ، پادىشا ئەۋلاتلىرىنىڭ، پادىشا ئوردىسىنىڭ ۋە مەدرىسلەرنىڭ شۇنىڭدەك خۇسۇسلارنىڭ يەرلىرىدىن (ئەگەر ئىگىلىگەن يەر كولىمى بەلگىلەنگەن ئەمگەك يەر ئۈلۈشىدىن ئېشىپ كەتسە) تەركىپ تېپىش؛ يەردىن پايدىلىنىش ھوقۇقىنى يەر تېرىغۇچىنىڭ ئۆزىگىلا بېرىش پىرىنسىپلىرىغا ئاساسەن تۈزۈلدى. قوشۇلغان خۇسۇسى يەرگە ھەق بېرىش بەلگىلەندى. يەرلىك دېخانلار كومىتېتى يەر ئىسلاھاتى يۈرگۈزۈشكە مەسئۇل بولدى.

ئەمگەك تەرەپدارلىرى 1 ـ دۇنيا ئۇرۇشى مەزگىلىدە شوۋىنىزىم مەيدانىدا تۇردى. فېۋرالدىكى بۇرژۇئا دېموكراتىك ئىنقىلاۋىدىن كېيىن، ئەمگەك تەرەپدارلىرى خەلق سوتسىيالىستلىرى بىلەن بىرلىكتە ئەكسىلئىنقىلاپ لاگىرىغا ئۆتۈپ كەتتى. ئەمگەك تەرەپدارلىرى ئوكتەبىر ئىنقىلاۋىغا دۈشمەنلىك بىلەن قارىدى. ــ 277 ـ بەت.

90 «روسىيەدە كاپىتالىزىمنىڭ تەرەققىياتى» دىگەن كىتاپنىڭ 1 ـ نەشرىدە (1899 ـ يىلىدىكى) بۇ باپنىڭ ماۋزۇسى «نەزىرىيىۋى ئىزدىنىشلەر» دېيىلگەن. ــ 278 ـ بەت.

91 ماركس. «كاپىتال»، 3 ـ توم، 37 ـ باپقا قارالسۇن. ــ 280 ـ، 284 ـ بەتلەر.

92 ماركس. «كاپىتال»، 1 ـ توم، 24 ـ باپ، 5 ـ پاراگىراپ («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 2 ـ توم، ئۇيغۇرچە يېڭى يېزىق نەشرى، 429 ـ ، 432 ـ بەتلەر)گە قارالسۇن. ــ 287 ـ بەت.

93 ماركس. «كاپىتال»، 2 ـ توم، 20 ـ باپ، 12 ـ پاراگىراپقا قارالسۇن. ــ 294 ـ بەت.

94 يۇقۇرىدىكى كىتاپ، 19 ـ باپ، 2 ـ پاراگىراپ، 3 ـ ماۋزۇ. ــ 297 ـ بەت.

95 بۇ سۆز ئىنجىل قامۇسى «لۇكاس ئىنجىلى»نىڭ 23 ـ بابىدىن ئېلىنغان. ئەيسا تۇتقۇن قىلىنىپ رىم تەپتىشى پونتى پىلات (Pontius Pilatus) نىڭ سوراق قىلىشىغا تاپشۇرۇپ بېرىلگەن، پونتى پىلات ئەيسانىڭ

گالىلېيلىك ئىكەنلىگىنى بىلىپ، ئۇنى گالىلىيە يەرلىك تەپتىشى ھىللۇيگە تاپشۇرۇپ بەرگەن، ئەمما ھىللۇي سوراق قىلىشنى رەت قىلىپ، ئۇنى يەنە پونتى پىلاتقا قايتۇرغان. كىشىلەر بۇ سوزنى ئىشلەتكەندە ھىللۇينى قىسقارتىۋېتىپ، "پونتىدىن پىلاتقا ئىتتىرىش" دەپ قوللانغان، شۇنىڭ بىلەن بۇ سوز ئۇنىڭدىن بۇنىڭغا ئىتتىرىپ، مەسىلە ھەل قىلماسلىق مەنىسىدە ئىشلىتىلگەن. — 297 ـ بەت.

96 ماركس. «كاپىتال»، 1 ـ توم، 22 ـ باپ، 2 ـ پاراگىراپقا قارالسۇن. — 297 ـ بەت.

97 يۇقۇرىدىكى كىتاپ، 6 ـ باپ. — 299 ـ بەت.

98 ماركس. «كاپىتال»، 2 ـ توم، 19 ـ باپ، 2 ـ پاراگىراپ 1 ـ گە قارالسۇن. — 300 ـ بەت.

99 ماركس. «كاپىتال»، 2 ـ توم، 20 ـ باپ، 1 ـ پاراگىراپقا قارالسۇن. — 304 ـ بەت.

100 يۇقۇرىدىكى كىتاپ، 18 — 21 ـ باپلار. — 306 ـ بەت.

101 ماركس. «كاپىتال»، 3 ـ توم، 18 ـ باپقا قارالسۇن. — 309 ـ بەت.

102 ماركس. «كاپىتال»، 2 ـ توم، 20 ـ باپ، 10 ـ پاراگىراپقا قارالسۇن. — 310 ـ بەت.

103 يۇقۇرىدىكى كىتاپ، 16 ـ باپ، 3 ـ پاراگىراپ. — 312 ـ بەت.

104 ماركس. «كاپىتال»، 3 ـ توم، 15 ـ باپ، 1 ـ پاراگىراپقا قارالسۇن. — 312 ـ بەت.

105 ماركس. «كاپىتال»، 3 ـ توم، 15 ـ باپ، 2 ـ پاراگىراپقا قارالسۇن. — 312 ـ بەت.

106 ھېروستىرات — مىلادىدىن ئىلگىرىكى 4 ـ ئەسىردە ئوتكەن گرېك. ئېيتىشلارغا قارىغاندا، ئۇ كېيىنكى ئەۋلاتلار ئۇچۇن نام قالدۇرۇش مەقسىتىدە، ئوزىنىڭ يۇرتى ئېفىس شەھىرىدىكى مەشھۇر ئارتېمىس ئىلاھى ئوردىسىنى كويدۇرۇپ تاشلىغان. ھېروستىراتنىڭ نامى شەخسى نام ـ مەنپەئەتنى دەپ جىنايەت ئوتكۇزۇشتىن باش تارتمايدىغان ئادەملەرنىڭ ئومۇمى نامى بولۇپ قالغان. — 313 ـ، 407 ـ بەتلەر.

107 ئې. بېرنشتېيىنىڭ «سوتسىيالىزمنىڭ ئالدىنقى شەرتى ۋە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ۋەزىپىسى» دېگەن كىتاۋىدا ئىنقىلاۋى

ماركسىزمغا ئومۇمى يۈزلۈك تۈزىتىش كىرگۈزۈلگەن؛ بۇ كىتاپ 1899 ـ يىلى نەشر قىلىنغان، لېنىن بۇ كىتاپنى سۈرگۈن قىلىنغان جايدا تاپشۇ- رۇۋالغان چاغدا «روسىيىدە كاپىتالىزىمنىڭ تەرەققىياتى» دىگەن كىتاپنىڭ 1 ـ نەشرى نەشردىن چىقىپ بولغان ئىدى. شۇنىڭ ئۈچۈن، لېنىن بېرنشتېيىننىڭ نۇقتىنەزىرى ئۈستىدىكى تەنقىتنى «روسىيىدە كاپىتالى- زىمنىڭ تەرەققىياتى» دىگەن كىتاپنىڭ 2 ـ نەشرىگە كىرگۈزۈشكە مەجبۇر بولغان. ـــ 313 ـ بەت.

108 ماركس. «كاپىتال»، 3 ـ توم، 30 ـ باپقا قارالسۇن. ـــ 313 ـ بەت.

109 «دۇنيا» («Мир Божий») لىبېراللارنىڭ ئامېباپ تىل بىلەن چىقى- دىغان ئەدەبىي ۋە ئىلمىي ئايلىق ژورنىلى بولۇپ، 1892 ـ يىلدىن 1906 ـ يىلغىچە پېتېربۇرگدا چىقىپ تۇرغان. بىرىنچى روسىيە ئىنقىلاۋى مەزگىلىدە مېنشېۋىكلەر بۇ ژورنالغا ماقالا يېزىپ تۇرغان. 1906 ـ يىل 10 ـ ئايدىن 1918 ـ يىلغىچە بۇ ژورنالنىڭ نامى «ھازىرقى دۇنيا»غا ئۆزگەرتىلىپ داۋاملىق چىقىپ تۇرغان. ـــ 314 ـ بەت.

110 ماركس. «كاپىتال»، 3 ـ توم، 18 ـ باپقا قارالسۇن. ـــ 314 ـ بەت.

111 يۇقۇرىدىكى كىتاپ، 49 ـ باپ.

لېنىن «كاپىتال» 3 ـ تومىنىڭ رۇسچە تەرجىمىسىدە خاتالىق بار دىگىنىدە، ن. ـــ ئون (دانىيلسون)نىڭ 1896 ـ يىلدىكى تەرجىمىسىنى كوزدە تۇتقان. ـــ 318 ـ بەت.

112 ماركس. «كاپىتال»، 3 ـ توم، 49 ـ باپقا قارالسۇن. ـــ 324 ـ بەت.

113 «روسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ ئېتىرازنامىسى»نى لېنىن 1899 ـ يىلى سۈرگۈن قىلىنغان جايدا بەزى ئىقتىساتىۋازلارنىڭ خىتاپنامىسىگە ـــ «ئەقىدە» («Credo»)گە قارشى تۇرۇش يۈزىسىدىن يازغان.

«ئېتىرازنامە» لېنىن (مىنۇسىنىسك ئوبلاستى يېرماكوۋسكويې كەنتىدە) چاقىرغان سۈرگۈندىكى 17 ماركسىزمچىنىڭ يىغىنىدا مۇزاكىرە قىلىنغان ھەمدە بىردەك ماقۇللانغان. تۇرۇقخانسكتا ۋە ئورلوۋ (ۋياتكا ئولكىسى)قا سۈرگۈن قىلىنغانلارنىڭ ھەممىسى بۇ «ئېتىرازنامە»گە قوشۇلغان.

«ئېتىرازنامە»نى لېنىن چەتئەلدىكى ئەمگەكنى ئازات قىلىش جەمى- يىتىگە ئەۋەتىپ بەرگەن. 1900 ـ يىلىنىڭ بېشىدا، گ. ۋ. پلېخانوۋ

«ئىشچىلار ئىشى، تەھرىر بولۇمىنىڭ پايدىلىنىشى ئۈچۈن كورسەتىمە» دىگەن ماقالىلار توپلىمىغا «ئىپتىرازنامە»نى باسقان. — 334 - بەت.

114 «ئەقىدە» («Credo») — بەزى ئىقتىساتچىلار مۇشۇ نامدا 1899 - يىلى ئىيلان قىلغان ھوججەت. بۇ ھوججەتتە ئىقتىساتچىلارنىڭ پرولېتاردىياتىنىڭ مۇستەقىل سىياسى رولىنى ۋە ئىشچىلار سىنىپى پارتىيىسىنىڭ زورۇرلۇگىنى ئىنكار قىلىدىغان ئاغمىچىلىق نۇقتىنەزەرلىرى ئىنتايىن روشەن ئىپادىلەنگەن. «ئەقىدە»نىڭ ئاپتورى س. ن. پروكوپوۋىچ، ئې. د. كۇسكوۋا بولۇپ، ئۇلار كېيىنچە كادېتلارغا ئايلىنىپ كەتكەن. — 334 -، 363 -، 408 -، 1029 -، 1330 - بەتلەر.

115 بېرنشتېينچىلىق خەلقارا ئىشچىلار ھەركىتىدىكى شىۋېجېگجۇيىلىق ئىدىيە ئېقىمى بولۇپ، 19 - ئەسىرنىڭ ئاخىرىدا پەيدا بولغان، گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتى ئې. بېرنشتېيننىڭ نامى بىلەن ئاتالغان. بېرنشتېين 1896 — 1898 - يىللىرى گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ نەزىرىيىۋى ژورنىلى «يېڭى دەۋر»دە ئېلان قىلغان ماقالىلىرىدا ھەم «سوتسىيالىزىمنىڭ ئالدىنقى شەرتى ۋە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ۋەزىپىسى» (1899 - يىلى) دىگەن كىتاۋىدا ماركسىزىمغا ئومۇمى يۈزلۈك تۈزىتىش كىرگۈزگەن. ئۇ ماركسىزىمنىڭ سىنىپي كۈرەش نەزىرىيىسىگە، كاپىتالىزىمنىڭ مۇقەررەر ھالاكىتى توغرىسىدىكى تەلىماتىغا، سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپ ۋە پرولېتارىيات دىكتاتورىسىغا قارشى تۇرغان، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ۋەزىپىسى ئىسلاھ قىلىشىنى قولغا كەلتۈرۈشتىن ئىبارەت، دەپ قارىغان. بېرنشتېيننىڭ ئاغمىچىلىق ۋە شىۋېجېگجۇيىلىق كوزقاراشلىرى گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئوڭ قانىتى ۋە ئىككىنچى ئىنتېرناتسونالدىكى باشقا پارتىيەلەرنىڭ قوللىشىغا ئېرىشكەن، پەقەت لېنىن باشچىلىغىدىكى بولشېۋىكلەر پارتىيىسىلا بېرنشتېينچىلىققا، ئۇنىڭ ھىمايىچىلىرىگە ۋە ئەگەشكۈچىلىرىگە قارشى قەتئى كۈرەش ئېلىپ بارغان.

روسىيىدە "قانۇنىي ماركسىزىمچىلار"، ئىقتىساتچىلار، بۇندچىلار، مېنشېۋىكلەر بېرنشتېينغا ئەگەشكەن. — 337 -، 364 -، 389 -، 997 -، 1117 - بەتلەر.

116 ئاساسىي نىزامچىلار ھەركىتى — 19 - ئەسىرنىڭ 30 - يىللىرىدىن

50 ـ يىللىرىنىڭ ئوتتۇرىلىرىغىچە، ئەنگلىيە ئىشچىلىرى خەلق ئاساسىي نىزامىنى ماقۇللىتىشنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئېلىپ بارغان سىياسى ھەركەت. خەلق ئاساسىي نىزامى ئومۇمى سايلام ھوقۇقىغا دائىر تەلەپ-لەرنى، شۇنىڭدەك ئىشچىلارنىڭ ئاشۇ ھوقۇقتىن بەھرىمەن بولۇشىنى كاپا-لەتلەندۈرۈش يۈزىسىدىن بەلگىلەنگەن بىر قاتار شەرتلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. لېنىن ئاساسىي نىزامچىلار ھەركىتىگە "دۇنيادا تۇنجى قېتىم يۈز بەرگەن كەڭ كولەملىك، ھەقىقى ئاممىۋى ۋە سىياسى خاراكتېرلىق پرولېتارىيات ئىنقىلاۋىي ھەركەت" دەپ باھا بەرگەن ئىدى (مۇشۇ تاللانما ئەسەرلەرنىڭ 3-توم، 811-بېتىگە قاراڭ). ئەنگلىيىدە سودا-سانائەت مونوپولىيىسىنىڭ كۈچىيىشى ۋە ئەنگلىيە بۇرژۇئازىيىسىنىڭ ئەنگلىيە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ يۇقۇرى قاتلاملىرى ("ئىشچى ئاقسوڭەك-لەر")نى ئوشۇقچە پايدىغا سېتىۋېلىشى نەتىجىسىدە، ئەنگلىيە ئىشچىلار سىنىپى ئىچىدە ئاغمىچىلىق كۈنسايىن كۈچىيىپ كەتكەن، ئىشچىلار بىر-لەشمىسىنىڭ يولباشچىلىرى ئاساسىي نىزامچىلار ھەركىتىنى قوللىماس بولۇپ قالغان، شۇنىڭ بىلەن ئاساسىي نىزامچىلار ھەركىتى بارا-بارا پەسىيىپ قالغان. — 341-، 1268-بەتلەر.

117 پرۇدونچىلىق — ئۇششاق بۇرژۇئا سوتسىيالىزىمىنىڭ بىر ئېقىمى بولۇپ، فرانسىيە ھوكۇمەتسىزلىرىدىن بىرى بولغان پ. ج. پرۇدوننىڭ نامى بىلەن ئاتالغان. پرۇدون كاپىتالىستىك يىرىك مۈلۈكچىلىكنى ئۇششاق بۇرژۇئا مەيدانىدا تۇرۇپ تەنقىت قىلغان، ئۇششاق خۇسۇسى مۈلۈكچى-لىكنى مەڭگۈ ساقلاپ قېلىش خام خىيالىدا بولغان، ئۇ، ئىشچىلار "خەلق" بانكىسى ۋە "ئالماشتۇرۇش" بانكىسىنىڭ ياردىمىگە تايانغاندىلا، ئىش-لەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالالايدۇ ۋە ئۆز مەھسۇلاتلىرىنىڭ "ئادىل" سېتىلىشىنى كاپالەتلەندۈرەلەيدۇ، دەپ قاراپ، "خەلق" بانكىسى ۋە "ئال-ماشتۇرۇش" بانكىسى قۇرۇشنى تەشەببۇس قىلغان. پرۇدون پرولېتا-رىياتنىڭ رولى ۋە ئەھمىيىتىنى چۈشەنمەي، سىنىپىي كۈرەش، سوتسىيا-لىستىك ئىنقىلاپ ۋە پرولېتارىيات دىكتاتۇرىسىغا جېنىنىڭ بېرىچە قارشى تۇرغان؛ ئۇ ھوكۇمەتسىزلىك مەيدانىدا تۇرۇپ، دولەتنىڭ زورۇرلۇگىنى ئىنكار قىلغان. پرۇدونچىلار ئۇششاق تاۋار ئىشلەپچىقىرىش بىلەن ئالماشتۇرۇشنى غايىۋىلەشتۈرۈۋەتكەن. "كاپىتالىزىمنى ۋە ئۇنىڭ

ئاساسى بولغان تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنى يوقىتىش ئەمەس، بەلكى بۇ ئاساسنى تۈزلۈك ئىللەت ۋە مەرەزلەردىن خالاس قىلىش؛ ئالماشتۇرۇش ۋە ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى يوقىتىش ئەمەس، ئەكسىچە، ئۇنى 'تىكلەش'، ئۇنى ئومۇمى يۈزلۈك مۇتلەق، 'ئادىل'، تەۋرەنمەس، كىرىزىسسىز، قۇسۇرسىز نەرسىگە ئايلاندۇرۇش — مانا بۇ پرۇدوننىڭ ئىدىيىسى.“ («لېنىن ئەسەرلىرى»، 20 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 17 - بەتكە قارالسۇن) — 341 - ، 382 - ، 422 - ، 1116 - بەتلەر.

118 ماركسنىڭ «پەلسەپە نامراتلىقى» («ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 1 - توم، ئۇيغۇرچە نەشرى، 268 — 280 - بەتلەر) دېگەن ئەسىرىگە قارالسۇن. — 343 - بەت.

119 لاسساللچىلار توغرىسىدا، 140 - ئىزاھقا قارالسۇن. — 343 - ، 1211 - بەتلەر.

120 لېنىن بۇ يەردە لاسساللچىلارنىڭ ئىشچىلار سىنىپىغا نىسبەتەن تۇتقاندا، باشقا بارلىق سىنىپلار پەقەت ئەكسىيەتچى بىر گۇرۇھ دېگەن ئەكسىيەتچىل مۇلاھىزىسىنى تەنقىت قىلغان؛ بۇ مۇلاھىزە 1875 - يىلى گوتادا ئوتكۈزۈلگەن ئېيزېناخچىلار بىلەن لاسساللچىلارنىڭ قوشۇلۇش قۇرۇلتىيىدا ماقۇللانغان گېرمانىيە سوتسىيالىستىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ پۇروگراممىسى (گوتا پۇروگراممىسى)غا كىرگۈزۈلگەن.

ماركس «گوتا پۇروگراممىسىغا تەنقىت»تە بۇ ئەكسىيەتچىل مۇلاھىزىنى تەنقىت قىلغان («ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 3 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 13 — 15 - بەتلەرگە قارالسۇن). — 345 - بەت.

121 شىمالىي روسسىيە ئىشچىلار جەمىيىتى 1878 - يىلى پېتېربۇرگدا قۇرۇلغان بولۇپ، روسسىيە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەڭ دەسلەپكى ئىنقىلاۋىي سىياسى تەشكىلاتلىرىدىن بىرى ئىدى. جەمىيەتكە ياغاچچى ستېپان خالتۇرىن بىلەن قىرىش ئۇستانوگى ئىشچىسى ۋىكتور ئوبنورسكى رەھبەرلىك قىلغان. جەمىيەت ئىشچىلارنىڭ كوپ قېتىملىق ئىش تاشلاشلىرىغا رەھبەرلىك قىلىپ، ئىش تاشلىغۇچىلارغا تەشۋىقات ۋاراقلىرىنى تارقاتقان. جەمىيەتنىڭ ئەزالىرى 200 گە يەتكەن. 1879 - يىلى جەمىيەت چار ھوكۇمىتىنىڭ بۇزغۇنچىلىقىغا ئۇچرىغان. جەمىيەتنىڭ قولغا ئېلىنماي قالغان ئەزالىرى 1880 - يىل 2 - ئايدا بىر سان «ئىشچىلار تاڭ نۇرى» گېزىتى

چىقارغان، بۇ روسىيەدىكى تۇنجى ئىشچىلار گېزىتى ئىدى. — 364 - بەت.

122 جەنۇبىي روسىيە ئىشچىلار جەمئىيىتىنى ئې. ئو. زاسلاۋسكى 1875 - يىلى ئودېسسادا قۇرغان، بۇ روسىيەدىكى ئىنقىلاۋىي سىياسىي خاراكتېرلىق تۇنجى ئىشچىلار تەشكىلاتى ئىدى. جەمئىيەت قۇرۇلۇپ 8 - 9 ئايدىن كېيىن، چار ھۆكۈمىتىنىڭ بۇزغۇنچىلىقىغا ئۇچرىغان. — 364 - بەت.

123 «ئىشچىلار پىكرى» گېزىتى («Рабочая Мысль») ئىقتىساتچىلارنىڭ گېزىتى بولۇپ، 1897 - يىل 10 - ئايدىن 1902 - يىل 12 - ئايغىچە پېتېربۇرگدا، بېرلىندا، ۋارشاۋادا ۋە جەنۋەدە ئىلگىر - كېيىن بولۇپ جەمئى 16 سان چىقىرىلغان. لېنىن نۇرغۇن ئەسەرلىرىدە، بولۇپمۇ «ئۇچقۇن» گېزىتىدە ئېلان قىلغان ماقالىلىرىدا ۋە «نېمە قىلىش كېرەك؟» دېگەن كىتاۋىدا، «ئىشچىلار پىكرى» گېزىتىنىڭ نۇقتىنەزەرلىرىنى تەنقىت قىلىپ، ئۇنىڭ نۇقتىنەزەرلىرىنى خەلقارا ئاغمىچىلىقنىڭ روسىيەچە ئۆزگەرگەن تۈرى، دەپ كۆرسەتكەن ئىدى. — 348 -، 358 -، 363 -، 410 -، 1029 - بەتلەر.

124 «سانكت - پېتېربۇرگ ئىشچىلار ۋاراقىسى» («С.Петербургский Рабочий Листок») — پېتېربۇرگدىكى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئازاتلىقى ئۈچۈن كۈرەش قىلىش جەمئىيىتىنىڭ مەخپىي گېزىتى. جەمئى 2 سان چىقىرىلغان: 1 - سانى 1897 - يىل 2 - ئايدا چىقىرىلغان (گېزىتتە 1 - ئاي دەپ بېسىلغان. بۇ سان روسىيەدە شېپىگراپ بىلەن 3 — 4 يۈز نۇسخا بېسىلغان)؛ 2 - سانى 1897 - يىل 9 - ئايدا جەنۋەدە چىقىرىلغان. — 348 -، 432 - بەتلەر.

125 «ئىشچىلار گېزىتى» («Рабочая Газета») كىيېۋ سوتسىيال دېموكراتچىلىرى گۇرۇپپىسىنىڭ مەخپىي گېزىتى. جەمئى 2 سان چىققان: 1 - سانى 1897 - يىل 8 - ئايدا چىققان؛ 2 - سانى شۇ يىلى 12 - ئايدا چىققان (گېزىتتە 11 - ئايدا دەپ بېسىلغان). روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ بىرىنچى قۇرۇلتىيى «ئىشچىلار گېزىتى» نى پارتىيىنىڭ رەسمىي ئورگان گېزىتى دەپ تەستىقلىغان. قۇرۇلتايدىن كېيىن، ساقچىلارنىڭ باسمىخانىنى ۋەيران قىلىشى ۋە مەركىزىي كومىتېت ئەزالىرىنى قولغا ئېلىشى بىلەن، تىزىلىپ بولغان ئۈچىنچى سان چىقـ

مىغان، كېيىن بۇ گېزىت توختاپلا كەتكەن. — 349 ـ، 384 ـ بەتلەر.

126 روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 1 ـ قۇرۇلتىيى 1898 ـ يىل 3 ـ ئايدا مىنسكتا ئۆتكۈزۈلگەن. بۇ قېتىمقى قۇرۇلتايغا 6 تەشكىلات (پېتېربۇرگ، موسكۋا، يېكاتېرىنوسلاۋ ۋە كىيېۋ ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئازاتلىقى ئۈچۈن كۈرەش قىلىش جەمئىيەتلىرى، كىيېۋ «ئىشچىلار گېزىتى» گۇرۇپپىسى ۋە بوند)تىن 9 ۋەكىل قاتناشقان.

قۇرۇلتاي «روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ خىتاپنامىسى»نى ئېلان قىلدى. «خىتاپنامە» سىياسى ئەركىنلىكنى قولغا كەلتۈرۈش ۋە مۇستەبىت تۈزۈمنى ئاغدۇرۇپ تاشلاش كۈرىشىنى روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ھەركىتىنىڭ ئاساسىي ۋەزىپىسى قىلدى ھەم سىياسى كۈرەشنى ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ ئومۇمىي ۋەزىپىسى بىلەن بىرلەشتۈرۈشنى ئوتتۇرىغا قويدى.

قۇرۇلتاي مەركىزىي كومىتېتنى سايلاپ چىقتى، «ئىشچىلار گېزىتى»نى پارتىيىنىڭ رەسمىي ئورگان گېزىتى دەپ تەستىقلىدى، روسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ چەتئەلدىكى بىرلەشمىسىنى پارتىيىنىڭ چەتئەلدىكى ۋاكالەتلىك ئورگىنى دەپ جاكالىدى.

روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 1 ـ قۇرۇلتىيىنىڭ ئەھمىيىتى شۇكى، ئۇ ئۆزىنىڭ قارارىدا ۋە «خىتاپنامىسى»دە روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ قۇرۇلغانلىقىنى جاكالىدى. — 349 ـ، 361 ـ، 368 ـ، 432 ـ، 1310 ـ بەتلەر.

127 پلېخانوۋنىڭ «بېرنىشتېين ۋە ماتېرىيالىزم» دېگەن ماقالىسى كۆزدە تۇتۇلدۇ. بۇ ماقالا 1898 ـ يىل 7 ـ ئايدا گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ژورنىلى «يېڭى دەۋر»نىڭ 44 ـ سانىغا بېسىلغان، «پلېخانوۋ ئەسەرلىرى»، 1928 ـ يىل، رۇسچە نەشرى، 11 ـ توم، 13 — 26 ـ بەتلەرگە قارالسۇن. — 356 ـ بەت.

128 گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ھاننوۋېر قۇرۇلتىيى 1899 ـ يىل 10 ـ ئاينىڭ 9 — 14 ـ كۈنلىرى ئۆتكۈزۈلگەن. قۇرۇلتاي "پارتىيىنىڭ تۈپ كۆزقارىشى ۋە تاكتىكىسىغا قىلىنغان ھۇجۇم" دېگەن كۈنتەرتىپتىكى باشقا مۇھىم مەسىلىلەر ئۈستىدە قارار (ھاننوۋېر قارارى) ماقۇللىغان. بېرنىشتېين باشچىلىقىدىكى بىر تۈپ ئاغمىچىلار

ماركسىزىم نەزەرىيىسىگە تۈزىتىش كىرگۈزۈشنى ئوتتۇرىغا قويغانلىغى
ھەمدە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئىنقىلاۋىي سىياسەتلىرىنى
ۋە تاكتىكىلىرىنى قايتا قاراپ چىقىشنى تەلەپ قىلغانلىغى سەۋەبىدىن،
قۇرۇلتاي بۇ مەسىلىنى مۇزاكىرە قىلغان ۋە بۇ ھەقتە مۇشۇ مەخسۇس
قارارنى ماقۇللىغان. قۇرۇلتاينىڭ قارارى شىۋېتسىيەچىلارنىڭ تەلىۋىنى
ئىنكار قىلغان، بىراق بېرىنشتېيىنچىلىقنى پاش قىلمىغان ۋە تەنقىت
قىلمىغان. — 356 ـ، 399 ـ بەتلەر.

129 1897 ـ يىل 6 ـ ئاينىڭ 2 ـ كۈنىدىكى (يېڭىچە ئاينىڭ 14 ـ كۈنىدىكى)
پەرمان كوزدە تۇتۇلىدۇ. لېنىن ئۆيۈشتۇرغان ئىشچىلار سىنىپىنىڭ
ئازاتلىغى ئۈچۈن كۈرەش قىلىش جەمىيىتى رەھبەرلىگىدىكى ئىشچىلار
ھەركىتىدىن قورقۇپ كەتكەن چار ھوكۈمىتى بۇ يارلىقنى چۈشۈرۈشكە
مەجبۇر بولغان. بۇ يارلىقتا سانائەت كارخانىلىرى ۋە تومۇريول زاۋۇت-
لىرىنىڭ ئىش كۈنى 11 يېرىم سائەت دەپ بەلگىلەنگەن. ئۇنىڭدىن
ئىلگىرى روسىيىدە ئىش كۈنىنىڭ چېكى يوق ئىدى. ھەتتا كۈنلۈك
ئىش ۋاقتى 14 ـ 15 سائەتكە يېتەتتى. لېنىن «يېڭى زاۋۇت قانۇنى»
دىگەن كىتاپچىسىدا بۇ يارلىقنى تولۇق تەھلىل قىلغان ۋە تەنقىت
قىلغان («لېنىن ئەسەرلىرى»، 2 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 228 —
271 ـ بەتلەرگە قاراڭسۇن). — 360 ـ بەت.

130 «ھەركىتىمىزدىكى جىددى ۋەزىپىلەر» — «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ تۇنجى
سانىغا بېسىلغان باش ماقالا. — 362 ـ بەت.

131 «رئىشچىلار پىكرى، گېزىتىنىڭ قوشۇمچە سانى» — «ئىشچىلار پىكرى»
گېزىتى تەھرىر بولۇمى تەرىپىدىن 1899 ـ يىل 9 ـ ئايدا چىقىرىلغان
كىتاپچە. بۇ كىتاپچىدا، بولۇپمۇ ر. م نىڭ ئىمزاسى قويۇلغان «بىزنىڭ
ئەمىلىي ئەھۋالىمىز» دىگەن ماقالىدا، ئىقتىساتۋازلارنىڭ ئاغمىچىلىق
نۇقتىنەزەرلىرى ئاشكارا تەرغىپ قىلىنغان. — 363 ـ، 415 ـ بەتلەر.

132 لېنىن بۇ يەردە ماركسنىڭ «خەلقارا ئىشچىلار جەمىيىتىنىڭ ئورتاق
نىزامنامىسى» دىكى بىر تۈپ پىرىنسىپنى نەقىل كەلتۈرگەن. «ماركس ـ
ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 2 ـ توم، 233 ـ بەتكە قاراڭسۇن. —
365 ـ بەت.

133 روسىيىنىڭ ئىشچى ئىنقىلاپچىسى پېتر. ئالېكسىيېۋنىڭ 1877 ـ يىل 3 ـ

ئاينىڭ 22 - كۈنى چار پادىشانىڭ پېتېربۇرگ سوتىدا بايان قىلغان نۇتقىدىن نەقىل كەلتۈرۈلگەن. بۇ نۇتۇق لوندوندا چىققىدىغان «ئالغا! قەرەلسىز ئوبزور» دىگەن رۇسچە ژورنالغا 1877 - يىلى تۈنجى قېتىم بېسىلغان، كېيىن كوپ قېتىم مەخپى بېسىلىپ، روسىيىدىكى كەڭ ئىشچىلارنىڭ قىزغىن ئالقىشىغا سازاۋەر بولغان. — 370 - بەت.

134 1857 — 1859 - يىللاردىكى ھىندىستان قوزغىلىڭى كوزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ قوزغىلاڭ ھىندىستان خەلقى مىللى مۇستەقىللىقنى قولغا كەلتۈرۈش — ئەنگلىيىنىڭ ھوكۇمرانلىقىغا قارشى تۇرۇش يۈزىسىدىن ئېلىپ بارغان ئەڭ چوڭ قوزغىلاڭ بولغان ئىدى. — 373 - بەت.

135 1899 - يىل 10 - ئايدىن 1902 - يىلى 5 - ئايغىچە بولغان ئىنگلىز — بورلار ئۇرۇشى كوزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ ئۇرۇش ئەنگلىيە جەنۇبىي ئافرىقىدىكى بورلارنىڭ ئىككى جۇمھۇرىيىتى (ترانسۋال جۇمھۇرىيىتى بىلەن ئورانژې ئەركىن ئىشتاتى)گە قارشى قوزغىغان تاجاۋۇزچىلىق ئۇرۇشى بولىدى. ئۇرۇش نەتىجىسىدە بۇ ئىككى جۇمھۇرىيەت بۈيۈك برىتانىيىنىڭ مۇستەملىكىسىگە ئايلاندى. — 373 - بەت.

136 باكۇنىنچىلىق — بىر خىل ھوكۇمەتسىزلىك پىكىر ئېقىمى بولۇپ، م. ي. باكۇنىننىڭ نامى بىلەن ئاتالغان. باكۇنىنچىلىق سىنىپىي باراۋەرلىكنى تەشەببۇس قىلىدۇ، ۋارىسلىق ھوقۇقىنى بىكار قىلىشنى ئىجتىمائى ئىنقىلابنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى دەپ قاراپ، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ بارلىق سىياسى ھەركەتلەردىن ۋازكېچىشىنى تەرغىپ قىلىدۇ. باكۇنىنچىلىق پرولېتارىيات دىكتاتۇرىسىغا ۋە پرولېتارىيات پارتىيىسىگە قارشى تۇرىدۇ، دولەتنى جەمى بالايى - ئاپەتنىڭ يىلتىزى دەپ قاراپ، ھەممە دولەتنى دەرھال بىكار قىلىپ، ئۇنىڭ ئورنىغا ھوكۇمەتسىزلىكنى تۇرغۇزۇشنى تەشەببۇس قىلىدۇ. باكۇنىنچىلار ماركسىزمنىڭ ئەشەددى دۈشمىنىدۇر. باكۇنىن ۋە ئۇنىڭ ھامىلىرى ماركس رەھبەرلىكىدىكى 1 - ئىنتېرناتسونالدا سۇيىقەستلىك ۋە بولگۈنچىلىك ھەركەتلىرىنى ئېلىپ بېرىپ، خەلقارا ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ رەھبەرلىك ھوقۇقىنى تارتىۋېلىشقا ئۇرۇنغان. 1872 - يىلى باكۇنىن 1 - ئىنتېرناتسونالدىن ھەيدەپ چىقىرىلغان.

باكۇنىنچىلارنىڭ نەزىرىيە ۋە تاكتىكىسى ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ

شنى ئۈمىت قىلىمىز" دەپ يازغان (يۇقۇرىدىكى تومىنىڭ 287 - بېتى).
1902 - يىل 1 - ئايدا لېنىن «نىمە قىلىش كېرەك؟» دىگەن كىتاۋىنى يېزىپ بولغان. شۇ يىل 2 - ئايدا، لېنىن بۇ كىتاپقا كىرىش سوز يازغان.
1902 - يىل 3 - ئاينىڭ باشلىرىدا «نىمە قىلىش كېرەك؟» دىگەن كىتاپ شتۇتگارتتا دىتس نەشرىياتى تەرىپىدىن نەشر قىلىنغان.

1907 - يىلى لېنىن «نىمە قىلىش كېرەك؟» دىگەن كىتاپىنى «12 يىلدىن بۇيان» دىگەن ماقالىلار توپلىمىغا كىرگۇزگەن ۋاقىتتا، 5 - باپىنىڭ 1 - بولۇمى («نىمىدىن باشلاش كېرەك؟» دىگەن ماقالىدىن كىم رەنجىدى؟») نى چىقىرىپ تاشلىغان ۋە بۇ توپلامغا يازغان كىرىش سوزدە، بۇ كىتاپ بۇ قېتىم نەشر قىلىنغاندا "ئاز - ماز قىسقارتىلدى، تەشكىلي مەسىلەرگە مۇناسىۋەتلىك بەزى تەپسلاتلار ۋە بەس - مۇنازىرە خاراكتىرىدىكى ئۇششاق - چۇششەك پىكىرلەر چىقىرىپ تاشلاندى" دەپ كورسەتكەن («لېنىن ئەسەرلىرى»، 13 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 84 - بەتكە قارالسۇن). شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا لېنىن يەنە يېڭىدىن 5 جايغا بەت ئاستى ئىزاھى قوشقان. — 383 - بەت.

138 «ئۇچقۇن» گېزىتى («Искра») روسىيە بويىچە تۇنجى ماركسىزىملىق مەخپى گېزىت بولۇپ، 1900 - يىلى لېنىن تەرىپىدىن چىقىرىلغان. «ئۇچقۇن» گېزىتى روسىيە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئىنقىلاۋىي ماركسىزىملىق پارتىيىسىنى قۇرۇش جەھەتتە ھەل قىلغۇچ رول ئوينىغان.

ساقچىلارنىڭ زىيانكەشلىگى ئارقىسىدا، روسىيىدە ئىنقىلاۋىي گېزىت چىقىرىش مۇمكىن بولمىغانلىقتىن، لېنىن سىبىرىيىدە سۇرگۇندە يۇرگەن ۋاقىتىدىلا چەتئەلدە گېزىت چىقىرىش پىلانىنى ھەر تەرەپلىمە ئويلاپ قويغان ئىدى. لېنىن 1900 - يىل 1 - ئايدا سۇرگۇن مۇددىتى تۇگەش بىلەنلا دەررۇ ئوز پىلانىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا كىرىشكەن.

«ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ 1 - سانى 1900 - يىل 12 - ئاينىڭ 24 - كۇنى لېيپسىگدا، كېيىنكى سانلىرى ميۇنخېندا، 1902 - يىل 4 - ئايدىن باشلاپ لوندوندا ۋە 1903 - يىل باھاردىن باشلاپ جەنۋەدە چىقىرىلغان.

«ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ تەھرىر بولۇمىدە لېنىن، گ. ۋ. پلېخانوۋ، ي. ئو. مارتوۋ. پ. ب. ئاكسېلرود، ئا. ن. پوترېسوۋ ۋە ۋ. ئى. زاسۇلىچلار بار ئىدى. 1901 - يىل باھاردىن باشلاپ ن. ك. كرۇپسكايا

تەھرىر بولۇمىنىڭ كاتىۋى بولغان.

«ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ باش تەھرىرى ۋە رەھبىرى ئەمەلىيەتتە لېنىن ئىدى. لېنىن «ئۇچقۇن» گېزىتىدە پارتىيە قۇرۇلۇشىغا ۋە روسسىيە پرولېتارىياتىنىڭ سىنىپىي كۈرىشىگە دائىر تۇرلۇك توپ ئاساسىي مەسىلىلەر توغرىسىدا ماقالىلار يېزىپ تۇرغان. خەلقارا تۇرمۇشتىكى مۇھىم ۋەقەلەر توغرىسىدا پىكىر بايان قىلىپ تۇرغان.

روسسىيىنىڭ بىرمۇنچە شەھەرلىرىدە (پېتېربۇرگ، موسكۋا قاتارلىق شەھەرلەردە) لېنىنچى ئۇچقۇنچىلارنىڭ روسسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى گۇرۇپپىلىرى ۋە كومىتېتلىرى قۇرۇلغان ئىدى.

ئۇچقۇنچىلار تەشكىلاتى لېنىن يېتىشتۇرگەن كەسپىي ئىنقىلاپچىلار (ن. ئى. بائۇمان، ئى. ۋ. بابۇشكىن، س. ئى. گۇسېۋ، م. ئى. كالىنىن ۋە باشقىلار)نىڭ بىۋاستە رەھبەرلىكىدە بارلىققا كەلگەن ۋە ئىشلىگەن.

«ئۇچقۇن» گېزىتى تەھرىر بولۇمى لېنىننىڭ تەشەببۇسى ۋە بىۋاستە قاتنىشىشى ئارقىسىدا پارتىيە پروگراممىسىنىڭ لايىھىسىنى تۈزۈپ چىقتى ۋە 1903 - يىل 7 — 8 - ئايلاردا ئۇتكۇزۇلىدىغان روسسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 2 - قۇرۇلتىيىغا تەييارلىق قىلدى.

قۇرۇلتاي ئېچىلىشتىن ئىلگىرى، روسسىيىنىڭ كوپچىلىك جايلىرىدىكى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى تەشكىلاتلىرى «ئۇچقۇن» گېزىتىنى ھىمايە قىلدى، ئۇنىڭ تاكتىكىسى، پروگراممىسى ۋە تەشكىلىي پىلانلىرىنى قۇۋۋەتلىدى، ئۇنى ئۇزلىرىنىڭ رەھبىرىي ئورگىنى دەپ تونۇدى. قۇرۇلتاي ئۇزىنىڭ مەخسۇس قارارىدا «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ پارتىيە قۇرۇش كۈرىشىدە ئالاھىدە رول ئوينىغانلىقىنى كورسىتىپ ئوتتى ۋە ئۇنى روسسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ مەركىزىي ئورگان گېزىتى دەپ ئېلان قىلدى.

2 - قۇرۇلتايدا، لېنىن، پلېخانوۋ ۋە مارتوۋلاردىن تەركىپ تاپقان تەھرىر بولۇمى تەشكىل قىلىش بەلگىلەندى. مارتوۋ پارتىيە قۇرۇلتىيىنىڭ قارارىغا قارىماي، تەھرىر بولۇمىگە قاتنىشىشنى رەت قىلدى. شۇنىڭ ئۇچۇن «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ 46 — 51 - سانلىرى لېنىن بىلەن پلېخانوۋنىڭ تەھرىرلىكىدە چىقىرىلدى. كېيىن پلېخانوۋ مېنشېۋىكلەر

مەيدانى تەرەپكە ئۆتۈپ كەتتى ۋە قۇرۇلتاي رەت قىلغان ئەسلىدىكى
بارلىق مېنشېۋىك تەھرىرلەرنى «ئىۇچقۇن» گېزىتىنىڭ تەھرىر بولۇمىگە
قايتىداشتۇرۇشنى تەلەپ قىلدى. لېنىن بۇنىڭغا قوشۇلمىدى، ئۇ پارتىيە
مەركىزىي كومىتېتى ئىچىدىكى سەپنى كۈچەيتىش ۋە شۇ سەپتە تۇرۇپ
مېنشېۋىك ئاغمىچىلارغا زەربە بېرىش ئۈچۈن، 1903 ـ يىل 11 ـ ئاينىڭ
1 ـ كۈنى «ئۇچقۇن» گېزىتى تەھرىر بولۇمىدىن چېكىنىپ چىقتى. 52 ـ
سان يالغۇز پلېخانوۋنىڭ تەھرىرلىكىدە چىقتى. 1903 ـ يىل 11 ـ ئاينىڭ
26 ـ كۈنى پلېخانوۋ قۇرۇلتاينىڭ قارارىغا خىلاپلىق قىلىپ، ئۆزبېشىمـ
چىلىق بىلەن «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ تەھرىرلىكىگە ئىلگىرىكى مېنشېۋىك
تەھرىرلەرنى كىرگۈزۈۋالدى. 52 ـ ساندىن باشلاپ، مېنشېۋىكلەر
«ئۇچقۇن» گېزىتىنى ئۆزلىرىنىڭ ئورگان گېزىتىگە ئايلاندۇردى.
"شۇنىڭدىن ئېتىۋارەن، پارتىيە ئىچىدە، لېنىنچە بولشېۋىكلەرنىڭ
«ئۇچقۇن» گېزىتىنى كونا «ئۇچقۇن» گېزىتى، مېنشېۋىك ئاغمىچىلارنىڭ
«ئۇچقۇن» گېزىتىنى بولسا يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتى دەپ ئاتايدىغان
بولدى." («سوۋېت ئىتتىپاقى كوممۇنىستىك پارتىيىسى (بولشېۋىكلەر)
تارىخى قىسقىچە كۇرسى»، خەلق نەشرىياتىنىڭ 1954 ـ يىل نەشرى، 57 ـ
بەتكە قاراڭ) — 383 ـ، 790 ـ، 797 ـ، 901 ـ، 1165 ـ، 1307 ـ بەتلەر.

139 «ئىشچىلار ئىشى» («Рабочее Дело») — ئىقتىساتۋازلارنىڭ ژۇرنىلى
بولۇپ، روسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرى چەتئەل بىرلەشمىسىنىڭ
قەرەلسىز ئورگان ژۇرنىلى ئىدى، 1899 ـ يىل 4 ـ ئايدىن 1902 ـ يىل
2 ـ ئايغىچە جەنۋەدە ب. ن. كرىچېۋسكى، ئا. س. مارتىنوۋ ۋە ۋ. ب.
ئىۋانشىنلارنىڭ تەھرىرلىكىدە چىقىپ تۇرغان. بۇ ژۇرنال جەمئى 12
سان، 9 توپلام چىققان. لېنىن «ئۇچقۇن» گېزىتىدە ئېلان قىلغان ماقاـ
لىسىدا ۋە ئۆزىنىڭ «نېمە قىلىش كېرەك؟» دىگەن كىتاۋىدا «ئىشچىلار
ئىشى» ژۇرنىلىنىڭ كۆزقاراشلىرىنى تەنقىت قىلغان. — 384 ـ، 844 ـ،
987 ـ بەتلەر.

140 لاسساللىچىلار بىلەن ئېيزېناخچىلار — 19 ـ ئەسىرنىڭ 60 ـ يىللىرى ۋە
70 ـ يىللىرىنىڭ باشلىرىدا گېرمانىيە ئىشچىلار ھەركىتىدىكى ئىككى
پارتىيە.

لاسساللىچىلار — ف. لاسساللىنىڭ ھىمايىچىلىرى ۋە مۇرتلىرى.

لاسسالچىلار پرۇسسىيە ئەكسىيەتچى ھوكۇمىتىنىڭ ئىشچىلار كوپىراتىۋىغا بولغان ياردىمى ئارقىلىق كاپىتالىزمنى تىنچ يول بىلەن سوتسىيالىزمغا ئۆزگەرتىش مۇمكىن دەپ قاراپ، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئىنقىلاۋىي كۈرىشى ئورنىغا ئومۇمىي سايلام ھوقۇقىنى قولغا كەلتۈرۈش كۈرىشىنى ۋە پارلامېنتتىكى تىنچلىق پائالىيەتلىرىنى قويۇشنى تەشەببۇس قىلدى.

ماركس بىلەن ئېنگېلس لاسسالچىلارنى قاتتىق تەنقىت قىلغان ۋە ئۇلار "كوپ يىللاردىن بۇيان پرولېتارىياتنى تەشكىللەش يولىدا ئىنچىل پۇتلىكاشاڭ بولۇپ كەلگەن ئىدى، ئاخىر بېرىپ ساقچىلار قولىدىكى ئاددىي قورالغا ئايلىنىپ قالدى" دەپ كورسەتكەن («ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 18 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 36 - بەتكە قاراڭ). لاسسالچىلارنىڭ نەزىرىيىۋى كوزقاراشلىرى ۋە تاكتىكىلىرىغا ماركسنىڭ «گوتا پروگراممىسىغا تەنقىت» («ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 3 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 5 — 25 - بەتلەرگە قاراڭ) دېگەن ئەسىرىدە ۋە ماركس - ئېنگېلس خەت - چەكلىرىدە تەنقىت بېرىلگەن.

ئېيزېناخچىلار — ماركسىزمنى ھىمايە قىلغۇچىلار، ئۇلار ئىدىيە جەھەتتە ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ تەسىرىنى قوبۇل قىلغان. ئېيزېناخچىلار ۋ. لىبكنېخت ۋە ئا. بېبېلنىڭ رەھبەرلىكىدە، 1869 - يىلى چاقىرىلغان ئېيزېناخ قۇرۇلتىيىدا گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنى قۇرغان.

بۇ ئىككى پارتىيە ئوتتۇرىسىدا كەسكىن كۈرەشلەر بولغان.

ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ ئۆلغىيىشى ۋە ھوكۇمەتنىڭ زىيانكەشلىكىنىڭ كۈچىيىشى ئارقىسىدا، بۇ ئىككى پارتىيە 1875 - يىلى گوتا قۇرۇلتىيىدا بىرلەشكەن گېرمانىيە سوتسىيالىستىك ئىشچىلار پارتىيىسى بولۇپ قوشۇلغان، لاسسالچىلار بولسا بۇ پارتىيىدىكى ئاغمىچىلار ئىدى.

لېنىن «ئاۋگۇست بېبېل» دېگەن ماقالىسىدا لاسسالچىلار بىلەن ئېيزېناخچىلارغا باھا بەرگەن («لېنىن ئەسەرلىرى»، 19 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 290 — 296 - بەتلەرگە قاراڭ). — 389 - بەت.

141 گېدچىلار بىلەن مۇمكىنچىلەر — فرانسىيە سوتسىيالىستىك ھەركىتىدىكى ئىككى مەزھەپ بولۇپ، ئۇلار 1882 - يىل فرانسىيە ئىشچىلار پارتىيىسى

بولۇنگەندىن كېيىن پەيدا بولغان.

گېدچىلار ج.گېدنىڭ ھىمايىچىلىرى بولۇپ، ئۇلار 19 ـ ئەسىرنىڭ ئاخىرى، 20 ـ ئەسىرنىڭ باشلىرىدا فرانسىيە سوتسىيالىستىك ھەركىتىدىكى سولچىلار ئىدى، گېد بىلەن لافارگ ئۇلارنىڭ رەھبەرلىرى ئىدى. گېدچىلار مۇستەقىل ئىنقىلاۋىي پۈرولېتارىيات سىياسىتىدە چىڭ تۇرغان؛ 1901 ـ يىلى فرانسۇز سوتسىيالىستلار پارتىيىسىنى تەشكىل قىلغان.

مۇمكىنچىلەر ـــ فرانسىيە سوتسىيالىستىك ھەركىتىدە برۇس ۋە مالون قاتارلىقلار باشچىلىقىدىكى ئاغمىچى مەزھەپ. بۇ مەزھەپنىڭ رەھبەرلىرى ئەمىلىيەتتە ئىنقىلاۋىي تاكتىكىغا قارشى تۇرغان، ئۇلار قولغا كەلتۈرۈش "مۇمكىن" («possible») بولغانلا نەرسىنى قولغا كەلتۈرۈش دېگەن ئىسلاھاتچىلىق پىرىنسىپىنى جاكالىغان،يەنى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ پائالىيەتلىرىنى كاپىتالىستىك تۈزۈم شارائىتىدا قىلىشقا "مۇمكىن" بولغان دائىرىدە چەكلەپ قويۇشنى تەشەببۇس قىلغان، شۇڭا "مۇمكىنچىلەر" دەپ ئاتالغان. 1902 ـ يىلى مۇمكىنچىلەر باشقا بىر قىسىم ئىسلاھاتچى مەزھەپلەر بىلەن بىرلىشىپ، فرانسىيە سوتسىيالىستلار پارتىيىسىنى تەشكىل قىلغان.

1905 ـ يىلى فرانسۇز سوتسىيالىستلار پارتىيىسى بىلەن فرانسىيە سوتسىيالىستلار پارتىيىسى بىرلىشىپ بىر پارتىيە بولغان. 1 ـ دۇنيا ئۇرۇشى مەزگىلىدە، ج.گېد فرانسىيە سوتسىيالىستلار پارتىيىسىنىڭ جىمى رەھبەرلىرى بىلەن بىللە سوتسىيال شوۋىنىزم مەيدانىغا ئۆتۈپ كەتكەن. ـــ 389 ـ ، 1217 ـ بەتلەر.

142 فابىانچىلار ـــ 1884 ـ يىلى ئەنگلىيىدە بىر قىسىم بۇرژۇئا زىيالىلىرى قۇرغان ئىسلاھاتچى ۋە ئاغمىچى فابىانچىلار جەمئىيىتىنىڭ ئەزالىرى. بۇ جەمئىيەتنىڭ ئاساسىي باشلىقلىرى س.ۋېب بىلەن ۋ.ۋېب ئىدى. فابىانچىلار جەمئىيىتى قەدىمقى رىم قوماندانى فابىان ماكسىمنىڭ ئىسمى بىلەن ئاتالغان. فابىان ھاننىبال بىلەن بولغان ئۇرۇشتا ھەل قىلغۇچ جەڭلەردىن باش تارتىپ، پۇرسەت كۈتۈپ تۇرۇش تاكتىكىسىنى قوللانغانلىقتىن "كۇنكتاتور" (ئاستا ئىلگىرىلىگۈچى) دېگەن نامغا ئېرىشكەن. فابىانچىلار ماركسىنىڭ پۈرولېتارىيات سىنىپىي كۈرىشى ۋە سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپ توغرىسىدىكى تەلىماتلىرىغا قارشى تۇرۇپ، ئۇششاق ـ چۈششەك ئىسلاھات

ئارقىلىق جەمىيەتنى پەيدىن ـ پەي ئۆزگەرتىشنى ۋە ئاتالمىش "يەرلىك ئومۇمى سوتسىيالىزم" ئۇسۇلى ئارقىلىق كاپىتالىزمدىن سوتسىيالىزمغا ئۆتۈشنى تەرغىپ قىلغان. فابىانچىلار جەمىيىتى ئىشچىلار ئارىسىدا بۇرژۇئا ئىدىيىسىنى تارقىتىپ، ئەنگلىيە ئىشچىلار ھەركىتىدىكى ئاغمىچىلىق ۋە ئىسلاھاتچىلىق ئىدىيىسىنىڭ مەنبەلىرىدىن بىرى بولۇپ قالغان ئىدى. لېنىن فابىانچىلار جەمىيىتى "ئاغمىچى" ۋە لىبېرالىزمچى ئىشچىلار سىياستىنى ئەڭ مۇكەممەل گەۋدىلەندۈرۈپ بەردى" («لېنىن ئەسەرلىرى»، 21 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 237 ـ بەتكە قاراڭ) دېگەن ئىدى. 1900 ـ يىلى فابىانچىلار جەمىيىتى ئىشچىلار پارتىيىسىگە قوشۇلغان. 1 ـ دۇنيا ئۇرۇشى مەزگىلىدە، فابىانچىلار سوتسىيال شوۋىنىزملىق مەيدان تۇتقان. "فابىان سوتسىيالىزمى" — شيۇجېڭجۇيى ۋە ئىسلاھاتچىلىقنىڭ ئىدىيىۋى مەنبەلىرىدىن بىرى.

سوتسىيال دېموكراتچىلار — سوتسىيال دېموكراتىك ئىتتىپاق (308 ـ ئىزاھقا قاراڭ)نىڭ قاتناشقۇچىلىرىنى كورسىتىدۇ. — 389 ـ ، 1219 ـ ، 1296 ـ بەتلەر.

143 كابېنىتچىلار ياكى كابىنىتچىلىق، مىلېرانىزم — بىر خىل ئاغمىچى ئېقىم بولۇپ، فرانسىيە سوتسىيالىستلىرىدىن مىلېران ئەكسىيەتچى كابېنىتقا قاتناشقانلىقى، ئۈچۈن شۇنىڭ نامى بىلەن ئاتالغان. مىلېران 1899 ـ يىلى فرانسىيە ئەكسىيەتچىل بۇرژۇئا ھوكۇمىتىگە قاتنىشىپ، پارىژ كوممۇنىسىنى باستۇرغان جاللات گاللىففې جياڭجۇن بىلەن ھەمكارلاشقان. — 389 ـ ، 836 ـ ، 918 ـ ، 1288 ـ بەتلەر.

144 يۇنان — رىم ئەپسانىلىرىدە ئېيتىلىشىچە، مەبۇدە منېرۋا بېشىغا دۇبۇلغا، ئۇچىسىغا ساۋۇت كيگەن، قولىغا شەمشەر تۇتقان ھالدا چاقماق مۇئەككىلى يۇپىتېرنىڭ كاللىسىدىن پەيدا بوپتۇدەك. شۇڭا كىشىلەر كوپىنچە بۇنى باشتىلا ھەممە جەھەتتىن تولغان مەلۇم ئادەمگە ياكى مەلۇم ئىشقا تەقلىت قىلىشىدۇ. — 391 ـ بەت.

145 «ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 1 ـ توم، ئۇيغۇرچە نەشرى، 1027 ـ بەتكە قاراڭ. — 391 ـ بەت.

146 كىرلوۋ يازغان «ئىككى توك» دېگەن مەسەلگە قاراڭ. بۇ مەسەلدە بىر ھارۋىغا ئىككى توك بېسىلغانلىقى، ئۇنىڭ بىرى قۇرۇق بولۇپ، يول

بويى قولاقنى يارغۇدەك تاراڭشىپ ماڭغانلىغى ۋە يولۇچىلارنىڭ تەرەپ - تەرەپكە قاچقانلىغى سوزلىنىدۇ. — 393 - بەت.

147 «تاڭ نۇرى» («Заря») — ماركسىزىملىق ئىلمىي ژورنال بولۇپ، 1901 - يىلدىن 1902 - يىلغىچە «ئۇچقۇن» گېزىتى تەھرىر بولۇمى تەرىپىدىن شتۇتگارتتا چىقىرىلغان، جەمى 4 سان (3 توپلام) چىققان: 1 - سانى 1901 - يىل 4 - ئايدا چىققان، 2 — 3 - قوشما سانى 1901 - يىل 12 - ئايدا چىققان، 4 - سانى 1902 - يىل 8 - ئايدا چىققان. «تاڭ نۇرى» ژورنىلى لېنىننىڭ تۆۋەندىكى ماقالىلىرىنى باسقان: «تاسادىپى خەۋەرلەر»، «يەرلىك ئاپتونومىيە ئىدارىلىرىگە زىيانكەشلىك قىلغۇچىلار ۋە لىبېرالىزىمنىڭ ھاننىباللىرى»، «يەر مەسىلىسى ۋە "ماركسنى تەنقىت قىلغۇچىلار"» دېگەن كىتاپنىڭ ئالدىنقى توت بابى، «ئىچكى ئىشلار ئوبزورى»، «روسىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ يەر پروگراممىسى». — 395 - ، 790 - ، 1075 - ، 1307 - بەتلەر.

148 تاغلىقلار ۋە گىروندىچىلار — 18 - ئەسىرنىڭ ئاخىرىلىرىدىكى فرانسىيە بۇرژۇئا ئىنقىلاۋى مەزگىلىدە شەكىللەنگەن بۇرژۇئازىيىسىنىڭ ئىككى سىياسى گۇرۇھى. تاغلىقلار ياكوبىنچىلار دەپمۇ ئاتىلاتتى، ئۇلار شۇ چاغدىكى ئىنقىلاۋىي سىنىپ بولغان بۇرژۇئازىيىنىڭ ئەڭ قەتئىي ۋەكىللىرى ئىدى. ئۇلار مۇستەبىت ھاكىمىيەت سىستېمىسى بىلەن فېودالىزىمنى يوقىتىشنى تەشەببۇس قىلاتتى. گىروندىچىلار تاغلىقلارغا ئوخشىمايتتى، ئۇلار ئىنقىلاپ بىلەن ئەكسىلئىنقىلاپ ئوتتۇرىسىدا تەۋرىنىپ، ئاخىر پادىشاپەرەسلەر بىلەن تىل بىرىكتۇرۇش يولىغا ماڭغان.

لېنىن سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئىچىدىكى ئاغمىچىلارنى "سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئىچىدىكى گىروندىچىلار" دەپ، ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتلارنى بولسا پرولېتارىيات ياكوبىنچىلىرى (تاغلىقلار) دەپ ئاتىغان. روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى بولشېۋىكلەر ۋە مېنشېۋىكلەر دەپ ئىككىگە بولۇنۇپ كەتكەندىن كېيىن، لېنىن دائىم مېنشېۋىكلەرنى ئىشچىلار ھەركىتىدىكى گىروندىچىلار دەپ كورسەتكەن. — 395 - ، 838 - ، 968 - بەتلەر.

149 ماۋزۇسىزچىلار — 1906 - يىلى پېتېربۇرگدا چىقىرىلغان «ماۋزۇسىز» ژورنىلىنى ئۇيۇشتۇرغان ۋە ئۇنىڭغا قاتناشقان س. ن. پروكوپوۋىچ،

ئې.د. كوُسكوۋا، ۋ.ي. بوگوُچارسكى قاتارلىقلار كوزدە تۇتۇلىدۇ.
"ماۋزۇسىزچىلار" ئۆزلىرىنى ئاشكارا ھالدا شپوُجېگجوُيىسىنىڭ ھامىلىرى دەپ جاكالاپ، مېنشېۋىكلەر بىلەن لىبېراللارنى قوللىغان، پوُرولېتارىياتنىڭ موُستەقىل سىياسىتىگە قارشى تۇرغان. لېنىن "ماۋزۇسىزچىلار"نى مېنشېۋىكلەشكەن كادېتلار ياكى كادېتلاشقان مېنشېۋىكلەر دەپ ئاتىغان. — 395 ـ، 1173 ـ، 1311 ـ بەتلەر.

150 ئىلوۋايسكى — روسىيە ئاقسوڭەكلىرى ئىچىدىكى پادىشاپەرەس تارىخچى، ئۇ روسىيىنىڭ ئىنقىلاپتىن ئاۋالقى ئوتتۇرا ۋە باشلانغۇچ مەكتەپلىرىدە ئومۇمى يۈزلۈك قوللىنىلىدىغان نۇرغۇن رەسمىي تارىخ دەرسلىكلىرىنى يازغان. ئۇ ئۆزىنىڭ دەرسلىكلىرىدە تارىخنى ئاساسەن خان ـ پادىشا، لەشكەر بېشى ۋە ۋەزىرلەرنىڭ پائالىيىتىدىن ئىبارەت قىلىپ كورسەتكەن، تارىخىي جەريانلارنى ھەر خىل مۇھىم بولمىغان ۋە تاسادىپىي ئەھۋاللار بىلەن چۈشەندۈرگەن. — 397 ـ بەت.

151 سوتسىيالىستلارغا قارشى پەۋقۇلئاددە قانۇن — سوتسىيالىستىك ھەركەت ۋە ئىشچىلار ھەركىتىگە قارشى تۇرۇشنى مەقسەت قىلغان بۇ قانۇننى بىسمارك ھوكۇمىتى ئىمپېرىيە پارلامېنتىدىكى كوپچىلىكنىڭ قوللىشى بىلەن 1878 ـ يىلى 10 ـ ئاينىڭ 21 ـ كۈنى ماقۇللىغان. بۇ قانۇندا گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى قانۇنسىز ئورۇنغا چۈشۈرۈپ قويۇلغان، پارتىيىنىڭ بارلىق تەشكىلاتلىرى، ئاممىۋى ئىشچىلار تەشكىلاتلىرى ۋە سوتسىيالىستىك مەتبۇئاتلار بىلەن ئىشچىلار مەتبۇئاتلىرى مەنئى قىلىنغان، سوتسىيالىستىك ئەسەرلەر مۇسادىرە قىلىنغان، سوتسىيال دېمۇكراتلار باستۇرۇلغان. لېكىن سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ پائال ياردىمى ئاستىدا ئۆز قوشۇنى ئىچىدىكى ئاغمىچىلار ۋە ئۇچىغا چىققان "سولچىلار" ئۈستىدىن غەلىبە قىلىپ، پەۋقۇلئاددە قانۇن كۈچكە ئىگە بولۇپ تۇرغان مەزگىلدە يەر ئاستى خىزمىتىنى قانۇنلۇق پۈرسەتتىن پايدىلىنىش بىلەن بىرلەشتۈرۈپ، ئۆزىنىڭ ئامما ئارىسىدىكى تەسىرىنى زور دەرىجىدە كۈچەيتكەن ۋە كېڭەيتكەن. پەۋقۇلئاددە قانۇن ئاممىۋى ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ بېسىمى ئاستىدا 1890 ـ يىلى 10 ـ ئاينىڭ 1 ـ كۈنى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان. ئېنگېلس «بىسمارك ۋە گېرمانىيە ئىشچىلار پارتىيىسى» دېگەن ئەسىرىدە بۇ قانۇنغا

باھا بەرگەن («ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 19 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 308 ــ 310 ـ. بەتلەرگە قاراڭسۇن). ــ 397 ـ، 1213 ـ بەتلەر.

152 «ئالغا» گېزىتى («Vorwärts») گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ مەركىزىي ئورگان گېزىتى بولۇپ، 1876 ـ يىل 10 ـ ئايدا لېيپسىگدا چىقىرىلغان. ئېنگېلس ئاغمىچىلارنىڭ تۈرلۈك ئېپادىلىرىگە قارشى بۇ گېزىتتە كۈرەش ئېلىپ بارغان. 90 ـ يىللارنىڭ كېيىنكى يېرىمىدىن باشلاپ، يەنى ئېنگېلس ۋاپات بولغاندىن كېيىن، «ئالغا» گېزىتى گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدە ۋە 2 ـ ئىنتېرناتسىو-نالدا ھوكۇمرانلىق ئورۇننى ئىگىلىگەن ئاغمىچىلارنىڭ ماقالىلىرىنى دائىم بېسىپ تۇرغان. 1 ـ دۇنيا ئۇرۇشى مەزگىلىدە، «ئالغا» گېزىتى سوتسىيال شوۋىنىزىملىق مەيدانىدا تۇرغان. بۇ گېزىت 1933 ـ يىلىغىچە بېرلىندا چىقىرىلغان. ــ 398 ـ، 1293 ـ بەتلەر.

153 مۇنبەر سوتسىيالىزىمچىلىرى ــ 19 ـ ئەسىرنىڭ 70 ــ 90 ـ يىللىرىدىكى بۇرژۇئا ئىدىيىۋى ئېقىمىنىڭ بىر ۋەكىلى بولۇپ، ئۇ ئاساسەن گېرمانىيە-دىكى ئالى مەكتەپ پروفېسسورلىرىدىن تەركىپ تاپقان؛ مۇنبەر سوتسى-يالىزىمچىلىرى ئالى مەكتەپ مۇنبەرلىرىدە (نېمىسچە Katheder دېيىلىدۇ) سوتسىيالىزىم نىقاۋى ئاستىدا بۇرژۇئا ئىسلاھاتچىلىقىنى تەرغىپ قىلغان. مۇنبەر سوتسىيالىزىمى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلغۇچى سىنىپلارنىڭ ماركسىزىم-نىڭ تارقىلىشىدىن ۋە ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ تەرەققى قىلىشىدىن قورقۇ-شى ۋە بۇرژۇئا مۇتەپەككۇرلىرىنىڭ ئەمگەكچى ئاممىنى ئىتائەتمەن قىلدۇرىدىغان يېڭى ۋاستىلىرىنى تېپىشقا ئۇرۇنۇشى ئارقىسىدا بارلىققا كەلگەن. مۇنبەر سوتسىيالىزىمىنىڭ ۋەكىللىرى (ئا. ۋاگنېر، گ. شمولېر، ل. برېنتانوۋ، ۋ. سومبارت قاتارلىقلار) دولەتنى سىنىپتىن تاشقىرى تەشكىلات، ئۇ بىر بىرىگە دۈشمەن سىنىپلارنى مۇرەسسەلەشتۇرەلەيدۇ ۋە "سوتسىيالىزىم"نى پەيدىن ـ پەي يولغا قويالايدۇ، كاپىتالىستلارنىڭ مەنپەئەتىگە دەخلى يەتكۈزمەيدۇ، دەپ دەۋا قىلىدۇ. مۇنبەر سوتسىيا-لىزىمىنىڭ پۇروگىراممىسى ئىشچىلارنىڭ ئاغرىق ـ سىلاق ۋە ئولۇم ـ يېتىم ۋەقەلىرى سۇغۇرتىسىنى ئۇيۇشتۇرۇش، زاۋۇت قانۇنى جەھەتتە بەزى تەدبىرلەرنى قوللىنىش قاتارلىقلار بىلەنلا چەكلىنەتتى، ئۇنىڭ مەقسىدى ئىشچىلارنى ئازدۇرۇپ، سىنىپىي كۈرەشتىن ۋازكەچتۈرۈش

ئىدى. مۇبەر سوتسىيالىزمى شىۋجېكجۇيىنىڭ ئىدىيىۋى مەنبەلىرىدىن بىرى. — 398 — ، 1213 — بەتلەر.

154 نوزدرېۋ — گوگولنىڭ «ئۆلۈك جانلار» دېگەن رومانىدىكى ئۇرۇشقاق ۋە ئالدامچى پومېشچىك. نوزدرېۋ بارغانلا يېرىدە رەسۋا "تارىخ" پەيدا قىلىدىغان ۋە چاتاق چىقىرىدىغان بولغاچقا، گوگول ئۇنى "تارىخىي" شەخس دەپ ئاتىغان. بۇ يەردە "تارىخىي" ئەھمىيەت دېگەندە ئەنە شۇ مەنە كۆزدە تۇتۇلىدۇ. — 399 — بەت.

155 لىيۇبېك قارارى — 1901 — يىل 9 — ئاينىڭ 22 — 28 — كۈنلىرى گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ لىيۇبېكتە ئۆتكۈزۈلگەن قۇرۇلتىيىدا ماقۇللانغان قارار. قۇرۇلتايدا قارىلىدىغان مەركىزىي مەسىلە شىۋجېكجۇيىغا قارشى كۈرەش ئېلىپ بېرىش ئىدى. ئۇ چاغدا شىۋجېكجۇيىچىلار پارتىيىنىڭ ئوڭ قانىتى بولۇپ قالغان بولۇپ، ئۇلارنىڭ پروگراممىسىغا ۋە «سوتسىيالىستىك ئايلىق ژورنال» دېگەن ژورنىلىغا ئىگە ئىدى. قۇرۇلتايدىن خېلى بۇرۇنلا ئىلمىي سوتسىيالىزمغا تۈزىتىش كىرگۈزۈش توغرىسىدا سۆزلەپ يۈرگەن بېرنشتېين (شىۋجېكجۇيىچىلارنىڭ باشلىقى) قۇرۇلتايدا سۆزلىگەن سۆزىدە ماركسىزمغا قارىتا "تەنقىت ئەركىنلىكى" بولۇشنى تەلەپ قىلغان. قۇرۇلتاي بېرنشتېينچىلار ئوتتۇرىغا قويغان قارار لايىھىسىنى رەت قىلغان. قۇرۇلتاي ماقۇللىغان قاراردا بېرنشتېينغا ئاشكارا ئاگاھلاندۇرۇش بېرىلگەن، لېكىن پىرىنسىپ جەھەتتە، بېرنشتېينچىلارنىڭ ئىشچىلار پارتىيىسى ئىچىدە قېلىشقا بولمايدىغانلىقى ئوتتۇرىغا قويۇلمىغان. — 399 — بەت.

156 گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ شتۇتگارت قۇرۇلتىيى 1898 — يىل 10 — ئاينىڭ 3 — 8 — كۈنلىرى ئېچىلغان بولۇپ، ئۇنىڭدا گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ئىچىدىكى شىۋجېكجۇيى مەسىلىسى بىرىنچى قېتىم مۇزاكىرە قىلىنغان. قۇرۇلتايدا ئۇنىڭغا قاتناشمىغان بېرنشتېينىڭ باياناتى ئوقۇپ ئۆتۈلگەن، باياناتتا بېرنشتېين ئۆزىنىڭ ئىلگىرىكى بىرمۇنچە ماقالىلىرىدا ئىپادىلىگەن ئاغمىچىلىق نۇقتىنەزەرلىرىنى بايان قىلغان ۋە ئۇنى ئاقلىغان. قۇرۇلتايدا بېرنشتېينغا قارشى تۇرغۇچىلار ئوتتۇرىسىدا پىكىر بىرلىكى بولمىغان. بەزىلەر (بېبېل. كائۇتسكي قاتارلىقلار) بېرنشتېينغا قارشى ئىدىيىۋى كۈرەش

ئېلىپ بېرىشنى ۋە ئۇنىڭ خاتالىغىنى تەنقىت قىلىشنى تەشەببۇس قىلغان، ئەمما ئۇنىڭغا قارىتا تەشكىلىي چارە كورۇشكە قارشى تۇرغان. يەنە بەزىلەرــى.لىۆكسېمبۇرگ باشچىلىغىدىكى ئاز ساندىكىلەر بولسا بېرنشتېينچىلىققا خېلى قەتئىي قارشى تۇرغان. — 400 ـ بەت.

157 "قانۇنىي ماركسىزىم" يەنى سترۇۋېچىلىق — ماركسىزىمنىڭ بۇرژۇئا ئىسلاھاتچىلىغى بىلەن بۇرمىلىنىشى. پ.ب. سترۇۋې ۋە باشقا «قانۇنىي ماركسىزىمچىلار" ماركسىزىم توغىدىن ۋە ئىشچىلار ھەركىتىدىن پايدىلىنىپ، بۇرژۇئازىيىنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن خىزمەت قىلىشقا ئۇرۇنغان. لېنىن ئۆز ئەسرىدە سترۇۋېچىلىقنىڭ خەلقارا ئاغمىچىلىقنىڭ ۋە كېيىن بېرنشتېينچىلىق بىلەن كائۇتسكىچىلىق تۇسىنى ئالغان شيۇجېڭجۇيىنىڭ بىخى ئىكەنلىگىنى ئېچىپ تاشلىغان ۋە سترۇۋېچىلىق مۇقەررەر ھالدا تەرەققى قىلىپ بۇرژۇئا مىللىي لىبېرالىزىمغا ئايلىنىپ كېتىدۇ، دەپ كورسەتكەن. 1 ـ دۇنيا ئۇرۇشى مەزگىلىدە، سترۇۋې روسىيە جاھانگىرلىگىنىڭ مۇتەپەككۇرى بولۇپ قالغان؛ ئۇ ماركسىزىم ئىبارىلىرىنى نىقاپ قىلىۋېلىپ، سوتسىيال شوۋىنىزىمدا چىڭ تۇرغان، بۇلاڭچىلىق ئۇرۇشىنى، قوشۇۋېلىشنى ۋە مىللىي زۇلۇمنى ئاقلىغان، ئۇنىڭ ساختا بانىسى "دولەتنىمىزنىڭ غەلىبىسى مەملىكىتىمىزدە كاپىتالىزىم تەرەققىياتىنى تېزلىتىدۇ، يەنى سوتسىيالىزىمنىڭ يېتىپ كېلىشىنى تېزلىتىدۇ" دىگەندىن ئىبارەت بولغان (مۇشۇ تاللانما ئەسەرلەرنىڭ 2 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 628 ـ بېتىگە قارالسۇن). — 403 ـ ، 837 ـ ، 936 ـ ، 1196 ـ ، 1302 ـ بەتلەر.

158 «ھاكاۋۇر يازغۇچى» — ئا.م.گوركىنىڭ دەسلەپكى ھىكايىلىرىدىن بىرىنىڭ ماۋزۇسى. — 404 ـ بەت.

159 «مەملىكىتىمىزنىڭ ئىقتىسادىي تەرەققىيات ئەھۋالىغا ئائىت ماتېرىياللار» دىگەن ماقالىلار توپلىمى كوزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ توپلام 1895 ـ يىل 4 ـ ئايدا ئاشكارا باسمىخانىدا 2 مىڭ نۇسخا بېسىلغان. بۇ توپلامغا لېنىن ك. تۇلىن دىگەن تەخەللۇس بىلەن يازغان «نارودنىكلىقنىڭ ئىقتىسادىي مەزمۇنى ۋە ئۇنىڭ سترۇۋې جاناپلىرىنىڭ كىتاۋىدا تەنقىت قىلىنىشى (ماركسىزىمنىڭ بۇرژۇئازىيە ئەسەرلىرىدىكى ئىنكاسى)» دىگەن ماقالىسى كىرگۈزۈلگەن. «لېنىن ئەسەرلىرى»، 1 ـ توم، خەنزۇچە

نەشرى، 311 — 481 - بەتلەرگە قارالسۇن. — 406 — 1304 - بەتلەر.

160 «ئۆتكەن ئىشلار» («Былое») — تارىخىي ئايلىق ژورنال بولۇپ، 1906 - يىلدىن 1907 - يىلغىچە پېتېربۇرگدا چىقىرىلغان. 1908 - يىلى ژورنالنىڭ ئىسمى «ئۆتكەن يىللار» قىلىپ ئۆزگەرتىلگەن. كېيىن چار ھوكۇمىتى تەرىپىدىن پېچەتلىۋېتىلگەن. 1917 - يىل 7 - ئايدا بۇ ژورنال پېتېربۇرگدا قايتا نەشر قىلىنىپ، 1926 - يىلغىچە چىقىپ تۇرغان. — 409 - بەت.

161 «ئىشچىلار ئىشى» ژورنىلى تەھرىر بولۇمى ئۈچۈن يول باشلىغۇچى» — روسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ چەتئەلدىكى بىرلەشمىسىنىڭ ۋە ئۇنىڭ مەتبۇئات ئورگىنى بولغان «ئىشچىلار ئىشى» ژورنىلى تەھرىر بولۇمىنىڭ ئاغمىچىلىق نۇقتىنەزەرلىرىنى پاش قىلىدىغان ماتېرىيال ۋە ھوججەتلەر توپلىمى. بۇ توپلامغا پلېخانوۋ تەھرىرلىك قىلغان ۋە كىرىش سوز يازغان، توپلام ئەمگەكنى ئازات قىلىش جەمئىيىتى تەرىپىدىن 1900 - يىلى جەنۋەدە نەشر قىلىنغان. — 410 - بەت.

162 «خىتاپنامە» («Profession de foi») — كىيېۋ كومىتېتى 1899 - يىلى تەييارلىغان ۋە كىيېۋ كومىتېتىنىڭ ئاغمىچىلىق نۇقتىنەزەرلىرىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدىغان تەشۋىقات ۋارىقى بولۇپ، ئۇنىڭ مەزمۇنىنىڭ نۇرغۇن جايلىرى "ئىقتىساتۋازلار"نىڭ ئاتاقلىق ئەقىدىسى («Credo») بىلەن ئوخشاش. لېنىن «Profession de foi» دىگەن ماقالىسىدا بۇ ھوججەتنى تەنقىت قىلغان («لېنىن ئەسەرلىرى»، 4 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 251 — 260 - بەتلەرگە قارالسۇن). — 410 - بەت.

163 روسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ چەتئەلدىكى بىرلەشمىسىنىڭ 3 - قۇرۇلتىيى 1901 - يىل 9 - ئاينىڭ كېيىنكى يېرىمىدا سيۇرىختا ئوتكۇزۇلگەن. قۇرۇلتاينىڭ قارارىدا، بىرلەشمىدە ئاغمىچىلارنىڭ پۈتۈنلەي غەلىبە قازانغانلىقى كورسىتىلگەن. قۇرۇلتايدا 1901 - يىل 6 - ئايدا جەنۋە ۋەكىللەر يىغىنىدا تۈزۈلگەن روسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ چەتئەلدىكى تەشكىلاتلىرىنىڭ پىرىنسىپ كېلىشىمى لايىھىسىنىڭ تۈزىتىلمىسى بىلەن تولۇقلىمىسى ماقۇللانغان، بۇ تۈزىتىلمە بىلەن تولۇقلىما روشەن ئاغمىچىلىق خاراكتېرىنى ئالغان ئىدى؛ مانا بۇلار بۇ قېتىمقى

قۇرۇلتايدىن بىر نەچچە كۈن كېيىن ئۆتكۈزۈلىدىغان روسسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ چەتئەلدىكى تەشكىلاتلىرىنىڭ "بىرلەشتۈرۈش" قۇرۇلتىيىنىڭ مۇۋەپپەقىيەتسىز بولىدىغانلىقىنى ئالدىنالا بەلگىلىگەن ئىدى. 3 - قۇرۇلتايدا يەنە «ئىشچىلار ئىشى» تەھرىر بولۇمىنىڭ رىيايە قىلىدىغان تەرتىپلىرى» تەستىقلاندى، بۇ رىيايە قىلىش تەرتىۋىدە خەلقارا سوتسىيال دېموكراتىك ھەركىتى بىلەن روسسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ھەركىتىدىكى ئىنقىلاۋىي خاھىش بىلەن ئاغمىچىلىق خاھىشى ئوتتۇرىسىدىكى كۈرەش قىلچىمۇ تىلغا ئېلىنمىغان، شيۇجېڭجۇيىنى تەنقىت قىلىش ۋە ماركسىزمنىڭ ئىنقىلاۋىي ماھىيىتىنى شەرھىلەشنىڭ زۆرۈرلۈكى قىلچىمۇ تىلغا ئېلىنمىغان. — 416 - بەت.

164 ماركسنىڭ 1875 - يىل 5 - ئاينىڭ 5 - كۈنى ۋ.براككېغا يازغان خېتى («ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 3 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 3 - بەت)گە قاراڭ. — 418 - بەت.

165 گوتا پروگراممىسى — 1875 - يىل گوتادا ئۆتكۈزۈلگەن ئېيزېناخچىلار بىلەن لاسسالچىلارنىڭ بىرلىشىش قۇرۇلتىيىدا ماقۇللانغان گېرمانىيە سوتسىيالىستىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ پروگراممىسى. بۇ پروگرامما سېپى ئۆزىدىن ئاغمىچىلىق پروگرامما بولۇپ، ئۇنىڭدا پرولېتارىيات دىكتاتۇرىسى ئەسلا تىلغا ئېلىنمىغان، دېھقانلارنىڭ ئىنقىلابقا قاتنىشىش مۇمكىنلىكى ئىنكار قىلىنغان، دۆلەتنىڭ ئىشچىلار ئىشلەپچىقىرىش كوپېراتىۋىغا بولغان ياردىمىنى سوتسىيالىزمغا ئۆتۈشنىڭ ئۇسۇلى قىلىش ۋە بارلىق قانۇنىي ۋاستىلەردىن پايدىلىنىپ ئاتالمىش ئەركىن خەلق دۆلىتى قۇرۇش تەلەپ قىلىنغان. ماركس بىلەن ئېنگېلس بۇ ئىككى گۇرۇھنىڭ ئاغمىچىلىق پروگرامما ئاساسىدىكى بىرلىشىشىگە قەتئىي قارشى تۇرغان ۋە گوتا پروگراممىسىنى ئەجەللىك تەنقىت قىلغان («ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 3 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 1 — 25 - بەتلەرگە قاراڭ). — 418 - بەت.

166 لېنىن ئېنگېلسنىڭ «گېرمانىيىدىكى دېھقانلار ئۇرۇشى» دېگەن كىتاۋىنىڭ ئىككىنچى نەشرىگە سۆز بېشىنىڭ قوشۇمچىسىدىن تەرجىمە قىلىپ ئالغان («ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 2 - توم، ئۇيغۇرچە يېڭى يېزىق نەشرى، 511 — 514 - بەتلەرگە قاراڭ). — 424 - بەت.

167 «روسسىيە ئۆتمۈشى» («Русская Старина») — تارىخىي ژورنال بولۇپ، ئاساسلىغى تارىخىي ئەسەرلەر ۋە ئەسلىمىلەر قاتارلىقلار بېسىلاتتى، 1870 - يىلدىن 1918 - يىلغىچە پېتىربۇرگدا ئايدا بىر قېتىم چىقىپ تۇرغان. — 431 - ، 940 - بەتلەر.

168 غەيرى رەسمىي يىغىن — 1897 - يىل 2 - ئاينىڭ 26 - كۈنى ۋە 3 - ئاينىڭ 1 - كۈنى پېتىربۇرگدا ئۆتكۈزۈلگەن. بۇ قېتىمقى يىغىنغا، بىر تەرەپتىن لېنىن، ئا.ئا.ۋانىيېۋ، گ.م. كرژىژانوۋسكى ۋە پېتىربۇرگ ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئازاتلىغى ئۈچۈن كۈرەش قىلىش جەمىيىتىنىڭ باشقا ئەزالىرى، يەنى ئاتالمىش "ياشانغانلار" (ئۇلار سىبىرىيىگە سۈرگۈن قىلىنىشتىن بۇرۇن تۈرمىدىن 3 كۈنلۈك قويۇپ بېرىلگەن)، يەنە بىر تەرەپتىن لېنىن قولغا ئېلىنغاندىن كېيىن كۈرەش قىلىش جەمىيىتىگە رەھبەرلىك قىلغان "ياشلار" قاتناشقان. — 435 - بەت.

169 «خىزمەتچىلەر» ۋاراقىسى» («Листок Работника») — روسسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ چەتئەلدىكى بىرلەشمىسى 1896 - يىلدىن 1899 - يىلغىچە جەنۋەدە چىقارغان قەرەلسىز گېزىت. جەمى 10 سان چىققان. 1 - ساندىن 8 - سانىغىچە ئۇنىڭ تەھرىرلىگىگە ئەمگەكنى ئازات قىلىش جەمىيىتى مەسئۇل بولغان. كېيىن بىرلەشمىنىڭ كوپچىلىك ئەزالىرى ئىقتىساتۋازلىق تەرەپكە بۇرۇلۇپ كەتكەچكە، ئەمگەكنى ئازات قىلىش جەمىيىتى بۇ گېزىتنىڭ تەھرىرلىك خىزمىتىنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىشنى رەت قىلغان. شۇنىڭ بىلەن «خىزمەتچىلەر» ۋاراقىسى»نىڭ 9 — 10 - سانلىرى (قوشما سان)بىرلەشمە قۇرغان يېڭى تەھرىر بولۇمى تەرىپىدىن چىقىرىلغان. — 435 - بەت.

170 دېكابىرچىلار — روسسىيە ئاقسۆڭەك ئىنقىلاپچىلىرى بولۇپ، ئۇلار 1825 - يىل 12 - ئاينىڭ 14 - كۈنى چار ھوكۈمىتىگە ۋە يانچىلىق تۈزۈمىگە قارشى قوزغىلاڭ كوتەرگەنلىگى ئۈچۈن، ئاشۇ نامنى ئالغان.

دېكابىرچىلار 3 مەخپى تەشكىلات قۇرغان. بۇلار ن.م.مۇراۋيېۋ رەھبەرلىگىدىكى شىمالىي جەمىيەت، پ.ئى پېستېل رەھبەرلىگىدىكى جەنۇبىي جەمىيەت ۋە ئا.ئى. بورىسوۋ بىلەن پ. ئى.بورىسوۋ (ئاكا - ئۇكىلار) رەھبەرلىگىدىكى سلاۋيانلار بىرلەشمىسىدۇر. بۇ تەشكىلاتلارنىڭ ھەممىسىنىڭ ئۆز ئالدىغا يانچىلىق تۈزۈمىنى بىكار قىلىش ۋە چار

ھوكۇمىتىنىڭ مۇستەبىت ھوكۇمرانلىغىنى چەكلەشنى تەلەپ قىلىدىغان پۇروگىرامىسى بار ئىدى. دېكابىرچىلار ئۆزلىرىنىڭ ئاقسوڭەكلىك چەكلىملىگى تۇپەيلىدىن، كەڭ خەلقنىڭ قوزغىلاڭ كۆتىرىشىدىن قورقۇپ، ئۆزلىرىنىڭ پۇروگىرامىسىنى ھەربى سىياسى ئۆزگىرىش ئارقىلىق ئىشقا ئاشۇرۇشقا ئۇرۇنغان.

دېكابىرچىلار قوزغىلىڭى چار ھوكۇمىتىنىڭ دەھشەتلىك باستۇرۇشىغا ئۇچراپ، نەچچە يۈزلىگەن قوزغىلاڭچى قولغا ئېلىنغان، ئەڭ مەشھۇر دېكابىرچىلاردىن مۇراۋيېۋ بىلەن پېستېل قاتارلىقلار دارغا ئېسىلغان. لېنىن مۇنداق دەپ كۆرسەتكەن: "بۇ ئىنقىلاپچىلارنىڭ دائىرىسى تار ئىدى. ئۇلار خەلقتىن ناھايىتى يىراقتا ئىدى. لېكىن، ئۇلارنىڭ ئىشلىرى بىكارغا كەتمىدى. دېكابىرچىلار گېرتسېننى ئويغاتتى. گېرتسېن ئىنقىلاۋىي تەرغىباتنى قانات يايدۇردى." (مۇشۇ تاللانما ئەسەرلەرنىڭ 2 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 422 - بېتىگە قاراڭ) — 435 - بەت.

171 چار پادىشا ساقچىلىرى كوزدە تۇتۇلىدۇ. ئەينى زاماندا چار پادىشا ساقچىلىرى كوك يەكتلىك كىيىم كىيەتتى. — 437 - بەت.

172 ۋ.ۋ. — 19 - ئەسىرنىڭ 80 — 90 - يىللىرىدىكى لىبېرال نارودنىكلارنىڭ مۇتەپەككۇرلىرىدىن بىرى بولغان ۋ.پ.ۋورونسوۋنىڭ تەخەللۇسى. لېنىن "روسىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى ۋ.ۋ.لار" دىگەندە روسىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى ئاغمىچىلىق ئېقىمىنىڭ ۋەكىللىرىنى — ئىقتىساتۋازلارنى كوزدە تۇتقان. — 439 - بەت.

173 «يېڭى دەۋر» («Die Neue Zeit») — گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ نەزىرىيىۋى ژورنىلى بولۇپ، 1883 - يىلدىن 1923 - يىلى كۈزگىچە شتۇتگارتتا چىققان، 1890 - يىل 10 - ئايدىن بۇرۇن ئايلىق ژورنال ئىدى، كېيىن ھەپتىلىك ژورنالغا ئۆزگەرتىلگەن. بۇ ژورنالنىڭ تەھرىرى 1883 - يىلدىن 1917 - يىلغىچە ك.كائۇتسكى، 1917 - يىل 10 - ئايدىن 1923 - يىل كۈزگىچە ھ.كۇنوۋ بولغان. 1885 — 1894 - يىللىرى ئېنگېلس بۇ ژورنالدا نۇرغۇن ماقالىلارنى ئېلان قىلغان، ژورنال تەھرىر بولۇمىگە دائىم سەمىمى نەسىھەتلەرنى بېرىپ تۇرغان ھەمدە تەھرىر بولۇمىنىڭ ماركسىزىم نۇقتىسىنەزىرىدىن چەتلىگەنلىگىنى دائىم تەنقىت قىلىپ تۇرغان. 90 - يىللارنىڭ كېيىنكى يېرىمىدىن باشلاپ،

يەنى ئېنگېلس ۋاپات بولغاندىن كېيىن. بۇ ژورنال شىۋوجېنچىيېچىلارنىڭ ماقالىلىرىنى سىستېمىلىق بېسىشقا باشلىغان. 1 ـ دۇنيا ئۇرۇشى مەزگىلىدە، بۇ ژورنال بىتەرەپ مەيدانىدا تۇرۇپ، ئەمەلىيەتتە سوتسىيال شوۋىنىزىمچىلارنى قوللىغان. — 442 ـ ، 869 ـ ، 1190 ـ ، 1205 ـ بەتلەر.

174 1901 ـ يىلى 11 ـ ئاينىڭ 2 — 6 ـ كۈنلىرى ئوتكۈزۈلگەن ئاۋستىرىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ۋېنا قۇرۇلتىيىدا يېڭى پارتىيە نىزامنامىسى ماقۇللىنىپ، ئۇ كونا گايىنفېلد پروگراممىسى (1888 ـ يىل) ئورنىغا قويۇلغان. يېڭى پارتىيە نىزامنامىسىنى 1899 ـ يىلدىكى برۈن قۇرۇلتىيىنىڭ ھاۋالىسى بويىچە بىر مەخسۇس كومىتېت يېزىپ چىققان. يېڭى پارتىيە نىزامنامىسىنىڭ لايىھىسى بېرنشتېينچىلىققا كەڭ يول قويغانلىقتىن كوپ تەنقىتكە ئۇچرىغان. — 442 ـ بەت.

175 تەرەققىپەرۋەر پارتىيە — 1861 ـ يىل 6 ـ ئايدا قۇرۇلغان پرۇسسىيە بۇرژۇئا پارتىيىسى. تەرەققىپەرۋەر پارتىيە پرۇسسىيىنىڭ رەھبەرلىكىدە گېرمانىيىنى بىرلىككە كەلتۈرۈشنى، گېرمانىيە بويىچە يىغىن چاقىرىپ، ئاۋام پالاتاسىغا مەسئۇل بولىدىغان كۈچلۈك لىبېراللار نېيگېسى قۇرۇشنى تەلەپ قىلغان. تەرەققىپەرۋەر پارتىيە ئىشچىلار سىنىپىدىن قورققانلىقتىن ۋە سوتسىيالىستىك ھەركەتلەرگە ئوچمەنلىك بىلەن قارىغانلىقتىن، يېرىم مۇستەبىتلىك تۈزۈمىدىكى گېرمانىيىدە پرۇسسىيە يۇنكىر (پومىششىك)لىرىنىڭ ھوكۇمرانلىقىغا يول قويغان. تەرەققىپەرۋەر پارتىيىسىنىڭ سىياسى جەھەتتىكى تەۋرىنىشى ئۇ تايانغان سودا بۇرژۇئازىيىسىنىڭ، ئۇششاق سانائەتچىلەرنىڭ ۋە قىسمەن قول سانائەتچىلەرنىڭ تۇراقسىزلىقىنى ئەكس ئەتتۇرگەن. — 447 ـ بەت.

176 ھىرش ـ دۇنكېر ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى 1868 ـ يىلى گېرمانىيىدىكى لىبېرال بۇرژۇئاز ھىرش بىلەن دۇنكېر تەرىپىدىن قۇرۇلغان، ئۇلار "سىنىپى مەنپەئەتلەرنىڭ ئۇيغۇنلىشىشى نەزىرىيىسى"نى تەرغىب قىلغان، ئىشچىلارنى ئازدۇرۇپ، بۇرژۇئازىيىگە قارشى ئىنقىلاۋىي سىنىپىي كۈرەشتىن چەتلىتىپ، ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى ھەركىتىنىڭ ۋەزىپىسىنى ھەمكارلىق كاسسىلىرى ۋە مەدەنىيەت ـ مائارىپ تەشكىلاتلىرىنى ئۇيۇشتۇرۇش بىلەنلا چەكلەپ قويغان. — 447 ـ ، 1066 ـ بەتلەر.

177 يەنى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئۆز ئۆزىنى ئازات قىلىش جەمىيىتى — بۇ جەمىيەت ئىقتىساتچىلارنىڭ كىچىك بىر تەشكىلاتى بولۇپ، 1898 - يىلى كۈزدە پېتېربۇرگدا پەيدا بولۇپ، بىرنەچچە ئايلا ساقلانغان. بۇ جەمىيەت ئۆزىنىڭ مەقسىدىنى شەرھلەيدىغان خىتابنامە، نىزامنامىلەرنى ۋە ئىشچىلارغا مۇراجەت قىلىنغان بىرنەچچە پارچە تەشۋىقات ۋاراقىنى ئېلان قىلغان. — 451 - بەت.

178 «ھارپا» («Накануне») — نارودنىكلارنىڭ ژورنىلى بولۇپ، 1899 - يىل 1 - ئايدىن 1902 - يىل 2 - ئايغىچە لوندوندا رۇس تىلىدا چىقىرىلغان، جەمى 37 سان چىققان. بۇ ژورنال ھەرقايسى ئۇششاق بۇرژۇئازىيە پارتىيىلىرىنىڭ ۋەكىللىرىنى ئۆز ئەتراپىغا توپلىغان. — 452 - بەت.

179 بۇ يەردە «تاڭ نۇرى» ژورنىلىنىڭ 1 - سانى (1901 - يىل 4 - ئاي)دا نارتسىس تۇپورىلوۋ نامى بىلەن ئېلان قىلىنغان «ھازىرقى زامان روسىيە سوتسىيالىستلىرىغا مەدھىيە» دېگەن ھەجۋى شېئىر كۆزدە تۇتۇلىدۇ. شېئىردا ئىقتىساتچىلارنىڭ ئىستىخىيىلىك ھەركەتكە بولغان مادارىچىلىقى مەسخىرە قىلىنغان. شېئىرنىڭ ئاپتورى مارتوۋ ئىدى. — 465 - ، 1344 - بەتلەر.

180 بۇند — لىتۋا، پولشا ۋە روسىيىدىكى يەھۇدى ئىشچىلىرىنىڭ ئومۇمى ئىتتىپاقى بولۇپ، 1897 - يىلى قۇرۇلغان، ئۇ ئاساسەن روسىيىنىڭ غەربىي ئۆلكىلىرىدىكى يەھۇدى قول سانائەتچىلىرىنى بىرلەشتۈرگەن. 1898 - يىل 3 - ئايدا ئۆتكۈزۈلگەن روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 1 - قۇرۇلتىيىدا، بۇند روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىگە قاتناشقان. روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 2 - قۇرۇلتىيىدا، بۇندچىلار بۇندنى يەھۇدى پرولېتارىياتىنىڭ بىردىن - بىر ۋەكىلى دەپ ئېتىراپ قىلىشنى تەلەپ قىلغان. قۇرۇلتايدا بۇندنىڭ تەشكىلىي جەھەتتىكى مىللەتچىلىكىگە رەددىيە بېرىلگەندىن كېيىن، بۇند روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىدىن چېكىنىپ چىققان.

1906 - يىل 4 - (بىرلەشكەن) قۇرۇلتايدىن كېيىن، بۇند قايتىدىن روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىگە كىرگەن. بۇندچىلار ئىزچىل تۈردە مېنشېۋىكلەرنى قوللاپ، بولشېۋىكلەرگە ئۈزلۈكسىز

قارشى تۇرۇپ كەلگەن. بۇند كورۇنۇشتە روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىگە كىرگەن بولسىمۇ، ئەمەلىيەتتە بۇرژۇئا مىللەتچىلىكى خاراكتېرىدىكى تەشكىلات ئىدى. بۇند بولشېۋىكلەرنىڭ مىللەتلەرنىڭ ئۆز تەقدىرىنى ئۆزى بەلگىلەشتىن ئىبارەت پىروگراممىسى خاراكتېرلىق تەلىۋىگە قارىمۇ ـ قارشى ھالدا مىللىي مەدەنىي ئاپتونومىيە تەلىۋىنى ئوتتۇرىغا قويغان، 1 ـ دۇنيا ئۇرۇشى مەزگىلىدە، بۇندچىلار سوتسىيال شوۋىنىزىملىق مەيداندا تۇرغان؛ 1917 ـ يىلى بۇند ئەكسىلئىنقىلاۋىي ۋاقىتلىق ھۆكۈمەتنى قوللاپ، ئوكتەبىر سوتسىيالىستىك ئىنقىلاۋىنىڭ دۈشمەنلىرى تەرەپتە تۇرغان. ئىچكى ئۇرۇش مەزگىلىدە، ئاتاقلىق بۇندچىلار ئەكسىلئىنقىلاۋىي كۈچلەر بىلەن تىل بىرىكتۈرگەن، ئادەتتىكى بۇندچىلار بولسا سوۋېت ھاكىمىيىتى بىلەن ھەمكارلىشىشنى تەشەببۇس قىلىش تەرىپىگە قاراپ بۇرۇلۇشقا باشلىغان. پرولېتارىيات دىكتاتۇرىسىنىڭ ئىچكى ئەكسىلئىنقىلاپچىلار ۋە چەتئەل قوراللىق مۇداخىلىچىلىرى ئۈستىدىن غەلىبە قىلىشى كۈندىن ـ كۈنگە روشەنلىشىۋاتقاندا، بۇند سوۋېت ھاكىمىيىتىگە ئەمدى قارشى تۇرمايدىغانلىقىنى بىلدۈرگەن. 1921 ـ يىل 3 ـ ئايدا بۇند ئۆزلۈكىدىن تارقىلىپ كەتكەن. قىسمەن ئەزالىرى ئادەتتىكى پىرىنسىپلارغا ئاساسەن روسىيە كوممۇنىستىك پارتىيىسى (بولشېۋىكلەر)گە كىرگەن. پارتىيىگە كىرگەن مەلۇم بۇندچىلار ئىككى يۈزلىمىچى بولۇپ، ئۇلار پارتىيىگە پارتىيىنى ئىچكى جەھەتتىن بۇزۇش مەقسىتىدە كىرگەن ئىدى؛ كېيىن ئۇلارنىڭ خەلق دۈشمەنلىرى ئىكەنلىكى پاش قىلىندى. — 480 ـ ، 832 ـ بەتلەر.

181 ئەر ـ خوتۇن س. ج. ۋېب بىلەن ب. ۋېب — ئەنگلىيە ئۇششاق بۇرژۇئازىيىسى ۋە ئىشچى ئاقسۆڭەكلىرىنىڭ مۇتەپەككۇرلىرى، ئىسلاھاتچى فابىانچىلار جەمئىيىتىنىڭ ئاساسلىق باشلىقلىرى. ئۇلار ئەنگلىيە ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ تارىخى ۋە نەزەرىيىسىگە دائىر كوپلىگەن ئەسەرلەرنى يېزىپ، كاپىتالىزم جەمئىيىتىدە ئىشچىلار مەسىلىسىنى تىنچ يول بىلەن ھەل قىلىشتەك ئىسلاھاتچىلىق ئىدىيىسىنى تەرغىپ قىلغان. — 432 ـ ، 1268 ـ بەتلەر.

182 «ئەركىنلىك» («Свобода») — ئىنقىلاۋىي سوتسىيالىستىك ئەركىنلىك جەمئىيىتىنىڭ شۋېتسارىيىدە چىقارغان ژۇرنىلى بولۇپ، جەمئىي 2 سان چىققان: 1 ـ سانى 1901 ـ يىلى، 2 ـ سانى 1902 ـ يىلى چىققان.

ئىنقىلاۋىي سوتسىيالىستىك ئەركىنلىك جەمىيىتى — 1901 - يىلى 5 - ئايدا ي. ئو. ژېلېنسكى (نادېژدىن) تەرىپىدىن قۇرۇلغان. لېنىن ئەركىنلىك جەمىيىتىنى "قىلچە ئاساسىي بولمىغان گۇرۇھ" قاتارىغا قويغان، ئۇلارنىڭ "ھەم تۇراقلىق كەسكىن ئىدىيىسى، پروگراممىسى، تاكتىكىسى ۋە تەشكىلى يوق، ھەم ئاممىا ئارىسىدا قىلچە ئاساسى يوق" («لېنىن ئەسەرلىرى»، 20 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 358 - بەتكە قارالسۇن). ئەركىنلىك جەمىيىتى «ئىنقىلاپ ھارپىسى، قەرەلسىز نەزەرىيىۋى تاكتىكا مەسىلىلىرىگە دائىر ئوبزور»نىڭ 1 - سانىنى، «ئوبزور»نىڭ 1 - سانى بىلەن نادېژدىننىڭ پروگراممىا خاراكتېرلىق كىتابچىسى «روسىيە ئىنقىلاپچىلىغىنىڭ جانلىنىشى» قاتارلىقلارنى نەشر قىلغان. ئەركىنلىك جەمىيىتى نەشر قىلغان بۇ نەرسىلەردە تېرورلۇق ۋە ئىقتىساتۋازلىق ئىدىيىلىرى تەشۋىق قىلىنغان. ئەركىنلىك جەمىيىتى 1903 - يىلغىچە ساقلىنىپ تۇرغان.

لېنىن «ئەركىنلىك» ژورنىلىغا باھا» ۋە «"ئەركىنلىك جەمىيىتى" توغرىسىدا» دېگەن ئىككى پارچە ماقالىسىدا ئەركىنلىك جەمىيىتىگە ۋە ئۇ نەشر قىلغان نەرسىلەرگە باھا بەرگەن («لېنىن ئەسەرلىرى»، 5 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 278 — 279 - بەتلەرگە ۋە 6 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 252 — 253 - بەتلەرگە قارالسۇن). — 505 - بەت.

183 ماركس - ئېنگېلسنىڭ «كوممۇنىستىك پارتىيە خىتاپنامىسى» («ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 1 - توم، ئۇيغۇرچە نەشرى، 489 - بەت) گە قارالسۇن. — 520 - بەت.

184 «ئۇچقۇن» گېزىتى 7 - سانىنىڭ (1901 - يىل 8 - ئاي) "ئىشچىلار ھەركىتىگە دائىر مۇھىم خەۋەرلەر ۋە زاۋۇتلاردىن كەلگەن خەتلەر" دېگەن ئىستونىغا بىر توقۇمىچىلىق ئىشچىسىدىن كەلگەن خەت بېسىلغان، بۇ خەتتە لېنىنچە «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ ئىلغار ئىشچىلار ئارىسىدا ئىنتايىن چوڭ تەسىرگە ئىگە ئىكەنلىكى چۈشەندۈرۈلگەن.

بۇ خەتنىڭ ئاپتورى مۇنداق دەپ يازغان: "......مەن «ئۇچقۇن» گېزىتىنى نۇرغۇنلىغان ئىشچى سەپداشلىرىمغا كورسەتتىم. ئۇ قولدىن - قولغا ئوتۇپ تىتىلىپ كەتتى، شۇنداق بولسىمۇ گېزىتنىڭ بۇ سانى ناھايىتى قىممەتلىك......بۇنىڭدا پۈتۈنلەي بىزنىڭ ئىشلىرىمىز، پۈتۈن

روسىيىگە دائىر ئىشلار سۆزلەنگەن. بۇنى پۇل بىلەن باھالاش، سائەت بىلەن ھىساپلاش مۇمكىن ئەمەس. گېزىتنى ئوقۇغىنىڭىزدا، ژاندارمىلار بىلەن ساقچىلارنىڭ بىز ئىشچىلاردىن ۋە بىزگە رەھبەرلىك قىلىۋاتقان زىيالىيلاردىن نېمە ئۈچۈن قورقىدىغانلىقىنى بىلىۋالىسىز. بۇ كىشىلەر ھەقىقەتەن خوجايىنىنىڭ ھەمىيانىغىلا ئەمەس، بەلكى چار پادىشاغا ۋە زاۋۇت ئىگىلىرىگىمۇ تەھدىت سالماقتا.....ئىشچىلار ئاممىسى ھازىر ئوتتەك يېنىپ كېتەي دەپ قالدى. تېگىدىن تۈتۈن چىقىۋاتىدۇ، ئازراق ئۈچقۇن بولسىلا يالقۇنجاپ يېنىپ كېتىدۇ. ئۈچقۇندىن كۈچلۈك يالقۇن چىقىدۇ دېگەن سۆز ئىنتايىن توغرا!.....ئىلگىرى ھەر قېتىمقى ئىش تاشلاش چوڭ بىر ۋەقە ھىساپلىناتتى. ئەمدى بولسا ھەر بىر كىشى ئىش تاشلاشنىڭ كارى چاغلىق بىر ئىش بولۇپ قالغانلىقىنى بىلىدى، ھازىر كوپچىلىك ئەركىنلىكنى قولغا كەلتۈرۈشنىڭ زورۇرلۇگىنى، كوك-رەكنى قالقان قىلىپ تۈرۈپ ئەركىنلىكنى قولغا كەلتۈرۈشنىڭ زورۇر-لۇگىنى چۈشەندى. ھازىر بارلىق كىشىلەر قېرىلارمۇ، ياشلارمۇ كىتاپ ئوقۇشنى خالايدۇ، ئەپسۇسكى، بىزدە كىتاپ يوق. مەن ئوتكەن يەك-شەنبە كۈنى 11 كىشىنى يىغىپ «نىمىدىن باشلاش كېرەك؟» دېگەن ماقالىنى ئوقۇپ بەردىم، شۇ كۈنى بىز يېرىم كېچىگىچە تارقالمىدۇق. ئۇنىڭدىكى ھەممە سۆزلەر نىمە دېگەن توغرا، نىمە دېگەن چوڭقۇر..... بىز سىلەرنىڭ «ئۈچقۇن» گېزىتىڭلارغا بىزنىڭ قانداق باشلىشىمىزغىلا ئەمەس، بەلكى قانداق ياشىشىمىز ۋە قانداق ئۆلۈشىمىزگىمۇ يول كور-سەتسۇن دېگەن ئۈمىت بىلەن خەت يازغۇمىز كېلىدۇ." — 530 - بەت.

185 «روسىيە» گېزىتى («Россия») — موتىدىل لىبېراللار گېزىتى بولۇپ، 1899 - يىلدىن 1902 - يىلغىچە پېتېربۇرگدا چىقىرىلغان. — 539 - بەت.

186 يۇنان ۋە رىم ئەپسانىلىرىدە ئېيتىلىشىچە، پرومېتېي گۈلدۈرماما مۇئەككىلى يۇپىتېرنىڭ مەنئىي قىلىشىغا قارىماي، كىشىلەرگە ئاسماندىن چوغ ئوغرىلاپ بەرگەن، يۇپىتېر بۇنىڭغا قاتتىق غەزەپلىنىپ، پرومېتېينى جازالاش ئۈچۈن، ئۇنى قىيا تاش ئۈستىگە مىخلاپ، ئۇنىڭ ئىچ - باغ-رىنى بۈركۈتكە يەم قىلىشقا پەرمان چۈشۈرگەن.

قەدىمقي يۇناننىڭ كلاسسىك تراگېدىيىچىسى ئېسخىلوس بۇ ئەپسانىنى «كىشەنلەنگەن پرومېتېي» دېگەن مەشھۇر تراگېدىيە قىلىپ

يېزىپ چىققان. ئاپتور بۇ تىراگېدىيىدە پرومېتېينىڭ قەھرىمانلىق ئىش ـ ئىزلىرىنى قىزغىن مەدھىيىلىگەن ھەم زوراۋان يۇپىتېرنى قاتتىق ئەيىپ ـ لەپ: "يۇپىتېر، سېنىڭ خاپا بولۇشۇڭ، دەل سېنىڭ خاتالاشقانلىقىڭ ـ دىندۇر" دىگەن. ــ 541 ـ بەت.

187 «سانكت ـ پېتېربۇرگ خەۋەرلىرى» (С.-Петербургские» «Ведомости») ــ 1728 ـ يىلدىن باشلاپ پېتېربۇرگدا چىقىرىلغان بولۇپ، ئۇ 1703 ـ يىلى چىقىرىلغان روسىيىدىكى تۇنجى گېزىت ــ «خەۋەر» گېزىتىنىڭ داۋامى. «سانكت ـ پېتېربۇرگ خەۋەرلىرى» 1728 ـ يىلدىن 1874 ـ يىلغىچە پەنلەر ئاكادېمىيىسى تەرىپىدىن چىقىرىلغان، 1875 ـ يىلدىن باشلاپ خەلق مائارىپ مىنىستىرلىكى تەرىپىدىن چىقىرىلغان. بۇ گېزىت تاكى 1917 ـ يىلىنىڭ ئاخىرىغىچە چىقىپ تۇرغان.

«روسىيە خەۋەرلىرى» («Русские Ведомости») ــ موسكۋا داشۆپىسىدىكى لىبېرال پروفېسسورلار ۋە يەرلىك ئاپتونومىيە ئىدارىسىدىكى ئەرباپلارنىڭ گېزىتى بولۇپ، 1863 ـ يىلى موسكۋادا چىقىرىلغان؛ بۇ گېزىت لىبېرال پومېششىكلار بىلەن بۇرژۇئازىيىنىڭ مەنپەئەتىنى ئەكس ئەتتۈرگەن. 1905 ـ يىلدىن باشلاپ ئوڭ قانات كادېتلارنىڭ ئورگان گېزىتى بولغان؛ ئوكتەبىر ئىنقىلاۋىدىن كېيىن، بۇ گېزىت باشقا ئەكسىلئىنقىلاۋىي گېزىتلەر بىلەن بىرلىكتە پېچەتلىنىۋېتىلگەن. ــ 542 ـ بەت.

188 برېنتانوچە سىنىپىي كۈرەش نۇقتىسىنەزىرى ــ ل. برېنتانو تەرغىپ قىلغان "پرولېتارىياتنىڭ ئىنقىلاۋىي بولمىغان 'سىنىپىي' كۈرىشىنى ئېتىراپ قىلىدىغان لىبېرال بۇرژۇئا تەلىماتى" (مۇشۇ تاللانما ئەسەرلەرنىڭ 3 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 616 ـ بېتىگە قاراڭ)، يەنى برېنتانوچىلىق. ل. برېنتانو ــ نېمىس بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسى، ئاتالمىش "دولەت سوتسىيالىزىمى"نىڭ ھامىسى. ئۇ كاپىتالىزم دائىرىسىدە ئىسلاھات ئېلىپ بېرىش ۋە كاپىتالىستلار بىلەن ئىشچىلارنىڭ مەنپەئەتىنى مۇرەسسەلەشتۈرۈش ئارقىلىق ئىجتىمائى باراۋەرلىككە يېتىشنى ئىسپاتلاشقا ئۇرۇنغان. برېنتانو ۋە ئۇنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى ماركسىزم ئىبارىلىرىنى نىقاپ قىلىپ تۇرۇپ، ئىشچىلار ھەركىتىنى بۇرژۇئازىيىنىڭ مەنپەئەتىگە بويسۇندۇرۇشقا ئۇرۇنغان. ــ 542 ـ ، 1066 ـ ، 1196 ـ بەتلەر.

189 ئىشچىلارنىڭ كاپىتالغا قارشى كۆرەش قىلىش جەمىيىتى كوزدە تۇتۇ-
لىدۇ. ئادەم سانى ئاز بولغان، نۇقتىنەزەرلىرى ئىقتىساتۋازلىققا ئوخشاپ
كېتىدىغان بۇ جەمىيەت 1899 - يىلى ئەتىيازدا پېتېربۇرگدا قۇرۇلغان. بۇ
جەمىيەت «بىزنىڭ پۇروگراممىمىز» دىگەن تەشۋىقات ۋارىغىنى باسقان.
لېكىن بۇ تەشكىلات بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرىغانلىقتىن، تەشۋىقات ۋارىغى
تارقىتىلماي قالغان. — 553 - بەت.

190 نارتسىس — قەدىمقي يۇنان مۇئەككىلىنىڭ ئىسمى. رىۋايەتلەردە ئېيتى-
لىشىچە، نارتسىس ئۆزىنىڭ چىرايلىقلىقىغا تەمەننا قويۇپ، ئۆزىنى ناھا-
يىتى قالتىس چاغلاپ، جىنسكى پەرىلەرنىڭ مۇھەببەت تەلەپلىرىنى رەت
قىلغان. شۇڭا، مۇھەببەت مۇئەككىلى ئافرودىت جازالاش مەقسىدىدە
ئۇنى ئۆزىنىڭ سۇدىكى شولىسىغا ئاشىق قىلىپ، كوزىنى سۇدىن ئۈز-
مەي قاراپ تۇرىدىغان قىلىپ قويغان، نەتىجىدە ئۇ قۇرۇپ قاخشال
بولۇپ ئۆلگەن. كېيىن نارتسىس دىگەن بۇ سوز تەكەببۇرلۇق — چوڭ-
چىلىق قىلىدىغان ئادەملەرگە تەقلىت قىلىنىدىغان بولغان. — 557 - ،
1184 - بەتلەر.

191 ئافاناسى ئىۋانىچ ۋە پۇلخېرىيە ئىۋانوۋنا گوگولنىڭ «كونىچە پومېشىك»
دىگەن پوۋېستىدىكى ئەر - خوتۇن پومېششىكلار. — 573 - بەت.

192 يەر ۋە ئەركىنلىك تەرەپدارلىرى — يەر ۋە ئەركىنلىك جەمىيىتىنىڭ
ئەزالىرى. يەر ۋە ئەركىنلىك جەمىيىتى بولسا نارودنىكلارنىڭ تەش-
كىلاتى بولۇپ، 1876 - يىلى پېتېربۇرگدا قۇرۇلغان. ئۇنىڭ ئاساسلىق
ئەزالىرى ئا. د. مىخايلوۋ، گ. ۋ. پلېخانوۋ، س. م. كراۋچىنسكى،
ئو. ۋ. ئاپتېكمان ۋە باشقىلار ئىدى. يەر ۋە ئەركىنلىك تەرەپدارلىرى
خاتا ھالدا، روسىيىدىكى ئاساسىي ئىنقىلاۋىي كۈچ ئىشچىلار ئەمەس،
بەلكى دىخانلار، پەقەت دىخانلارغىلا تايانغاندا، چار ھوكۈمىتىنى ئاغ-
دۇرۇپ تاشلىغىلى بولىدۇ، دەپ قارىغان. يەر ۋە ئەركىنلىك تەرەپ-
دارلىرى دىخانلارنىڭ چار ھوكۈمىتىگە بولغان قارشىلىقىنى قوزغاش
ئۈچۈن، يېزىلارغا بېرىپ تەشۋىقات - تەرغىبات ئېلىپ بارغان؛ دىخانلار
ئۇلارنىڭ تەشۋىقاتىنى چۈشەنمىگەنلىكتىن، ئۇلارغا ئەگەشمىگەن، شۇڭا
بۇ جەمىيەتنىڭ قىسمەن ئەزالىرى خەلقنى قاتناشتۇرماستىن، ئوز كۈچى-
گىلا تايىنىپ، يوشۇرۇن ئۆلتۈرۈش ۋاستىسى ئارقىلىق چار ھوكۈمىتىگە

قارشى كۈرەش ئېلىپ بېرىشنى تەشەببۇس قىلغان. يەر ۋە ئەركىنلىك جەمىيىتى ئوتتۇرىسىدا شۇ سەۋەپتىن ئىككى گۇرۇھ ئىختىلاۋى پەيدا بولغان. بىر گۇرۇھ (ئا. ئى. ژېلىيابوۋ باشچىلىقىدىكى) يېڭى كۈرەش ۋاستىسىنى (تېرورلۇقنى) قوللىنىشنى تەشەببۇس قىلغان، يەنە بىر گۇرۇھ (گ. ۋ. پلېخانوۋ باشچىلىقىدىكى) بۇرۇنقى تاكتىكىنى داۋاملاشتۇرۇشنى تەشەببۇس قىلغان. بۇ ئىككى گۇرۇھ 1879 - يىلى خەلق ئىرادىسى پارتىيىسى (36 - ئىزاھقا قاراڭ) بىلەن يەرنى تەڭ تەقسىم قىلىش جەمىيىتىگە بولۇنۇپ كەتكەن.

يەرنى تەڭ تەقسىم قىلىش تەرەپدارلىرى — 1879 - يىلى يەر ۋە ئەركىنلىك جەمىيىتى بولۇنۇپ چىققاندىن كېيىن قۇرۇلغان يەرنى تەڭ تەقسىم قىلىش جەمىيىتىنىڭ ئەزالىرى. يەرنى تەڭ تەقسىم قىلىش تەرەپدارلىرى تېرورلۇق سىياسىتىنى يولغا قويۇشقا قارشى تۇرۇپ، ئىلگىرىكى يەر ۋە ئەركىنلىك جەمىيىتىنىڭ پروگراممىسى ۋە تاكتىكىسىنى داۋاملاشتۇرغان. كېيىن يەرنى تەڭ تەقسىم قىلىش تەرەپدارلىرى ئىچىدىكى بىر قىسىم ئاتاقلىق كىشىلەر (گ. ۋ. پلېخانوۋ پ. ب. ئاكسېلرود، ۋ. ئى. زاسۇلىچ قاتارلىقلار) نارودنىكلاردىن ئايرىلىپ چىقىپ، روسسىيىدىكى تۇنجى ماركسىزملىق تەشكىلات — ئەمگەكنى ئازات قىلىش جەمىيىتى (35 - ئىزاھقا قاراڭ)نى قۇرغان، باشقىلىرى بولسا خەلق ئىرادىسى پارتىيىسىگە قاتناشقان. — 606 - ، 800 - ، 1230 - بەتلەر.

193 «روسسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ھەركىتى توغرىسىدا خەلقارا سوتسىيالىستلار قۇرۇلتىيىغا قىلىنغان دوكلات (1900 - يىل، پارىژ)» دېگەن كىتابچە كوزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ دوكلات روسسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ چەتئەلدىكى بىرلەشمىسىنىڭ ھاۋالە قىلىشى بىلەن «ئىشچىلار ئىشى» ژورنىلى تەھرىر بولۇمى تەرىپىدىن قۇرۇلتايغا سۇنۇلغان ۋە 1901 - يىلى بىرلەشمە تەرىپىدىن كىتابچە قىلىپ جەنۋەدە نەشر قىلىنغان. بۇ كىتابچىغا بۇندىنىڭ «روسسىيە ۋە پولشىدىكى يەھۇدى ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ تارىخى» دېگەن دوكلادىمۇ كىرگۈزۈلگەن. — 621 - بەت.

194 دون - كىخوت — سېرۋانتېسنىڭ شۇ ناملىق رومانىدىكى ئاساسىي ۋە رومانتىك، ھاكاۋۇر ھەم ئەمەلىيەتكە سىغمايدىغان تىپىك شەخس. — 622 - بەت.

«ئومۇمى خەۋەرلەر» بىلەن كىتاپچىلارنى نەشر قىلغان بولۇپ. بۇنىڭ ئىچىدە لېنىننىڭ «يېزا كەمبەغەللىرىگە» دېگەن كىتاپچىسىمۇ بار ئىدى. روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 2 - قۇرۇلتىيىدا ئىتتىپاقنىڭ پارتىيىنىڭ چەتئەلدىكى بىردىن - بىر تەشكىلى ئىكەنلىكى ۋە پارتىيە نىزامنامىسىدە بەلگىلەنگەن كومىتېت هوقۇقىغا ئىگە ئىكەنلىكى تەستىقلانغان. 2 - قۇرۇلتايدىن كېيىن مېنشېۋىكلەر ئىتتىپاق ئىچىگە يوشۇرۇنۇۋېلىپ، ئىچكى جەھەتتىن لېنىنغا ۋە بولشېۋىكلەر پارتىيىسىگە قارشى تۇرغان. — 646 - ، 797 - بەتلەر.

200 بۇند مەركىزىي كومىتېتىنىڭ «ئىشچىلار» گېزىتىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈش مەسىلىسى ئۈستىدە 1899 - يىلى لېنىن بىلەن ئېلىپ بارغان سوھبىتى كوزدە تۇتۇلىدۇ. تېكستتە ئېيتىلغان بىرىنچى ماقالىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈلمەكچى بولغان «ئىشچىلار» گېزىتىنىڭ 3 - سانىغا ئاتاپ يازغان. — 646 - بەت.

201 روسىيە سوتسىيال دېموكراتلىرىنىڭ چەتئەلدىكى بىرلەشمىسى بىلەن بۇندنىڭ 1900 - يىلى ئەتىيازدا روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 2 - قۇرۇلتىيىنى چاقىرماقچى بولغانلىقى كوزدە تۇتۇلىدۇ، تېكستتە ئوتتۇرىغا قويۇلغان "كومىتېتنىڭ بىر...... ئەزاسى" دېگەن سوزدە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى يېكاتېرىنوسلاۋ كومىتېتىنىڭ ئەزاسى ئى. خ. لالايانىس كوزدە تۇتۇلىدۇ، ئۇ 1900 - يىل 2 - ئايدا لېنىن بىلەن سوھبەتلەشكىلى موسكۋاغا بارغان. — 647 - بەت.

202 بۇ نەقىل روسىيىنىڭ ئاتاقلىق ئىنقىلاۋىي دېموكراتىزمچىسى، ئەدىبىي تەنقىتچىسى ۋە ماتېرىيالىستىك پەيلاسوپى د. ئى. پىسارېۋنىڭ «گودەكلەرچە ئويىنىڭ خاتالىقى» دېگەن ماقالىسىدىن ئېلىنغان («پىسارېۋ ئەسەرلىرى»، 3 - توم، 1956 - يىل، رۇسچە نەشرى، 147 - ، 148 - ، 149 - بەتلەرگە قارالسۇن) ؛ — 669 - بەت.

203 «ئىشچىلار ئىشى»نىڭ قوشۇمچە سانى» («Листок Рабочего Дела») «ئىشچىلار ئىشى» ژۇرنىلىنىڭ قەرەلسىز قوشۇمچە سانى بولۇپ. 1900 - يىلى 6 - ئايدىن 1901 - يىل 7 - ئايغىچە جەنۋەدە چىقىرىلغان. جەمى 8 سان چىققان. — 670 - بەت.

204 ماركسنىڭ «لۇي بوناپارتنىڭ تۇمانلىق ئېيىنىڭ ئون سەككىزى» دېگەن ئەسىرىدىكى مۇنۇ سۆزلەر كۆزدە تۇتۇلىدۇ:

"گېگېل، مەلۇم بىر جايدا بارلىق بۈيۈك ئالەمشۇمۇل ئۇلۇغ تارىخىي ۋەقەلەر ۋە شەخسلەر ئىككى قېتىم ئوتتۇرىغا چىقىدۇ دېيىش مۇمكىن، دېگەن ئىدى. لېكىن ئۇ، بىرىنچى قېتىم تىراگېدىيە تەرىقىسىدە، ئىككىنچى قېتىم كومېدىيە تەرىقىسىدە پەيدا بولىدۇ، دېگەننى قوشۇپ قويۇشنى ئۇنتۇپ قالغان." («ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 1 - توم، ئۇيغۇرچە نەشرى، 1029 - بەتكە قارالسۇن) — 671 - بەت.

205 يانىچارلار — 14 - ئەسىردىكى تۈركىيە سۇلتانلىقىدىكى ئىمتىيازلىق پىيادە ئەسكەرلەر بولۇپ، 1826 - يىلى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان. يانىچارلار ئاھالىنى بۇلاپ - تالىغان ۋە ئۇلارغا ھەددىدىن تاشقىرى زۇلۇم سالغان، لېنىن چار پادىشا ساقچىلىرىنى يانىچارلار دەپ ئاتىغان. — 677 - بەت.

206 لېنىننىڭ «يېزا كەمبەغەللىرىگە» دېگەن كىتابچىسى 1903 - يىل 3 - ئاينىڭ ئالدىنقى يېرىمىدا يېزىلغان. بۇ كىتابچىنى يېزىشتا كۆزلەنگەن مەقسەت توغرىسىدا لېنىن 1903 - يىل 3 - ئاينىڭ 15 - كۈنى پلېخانوۋغا يازغان خېتىدە: "يەر پۇروگراممىمىز توغرىسىدا دېھقانلار ئۈچۈن چۈشىنىشلىك بىر كىتابچە يېزىۋاتىمەن، بۇ كىتابچىدا يېزا ئاھالىسىنىڭ تۆت تەبىقىسى (پومېششىكلار، دېھقان بۇرژۇئازىيە، ئوتتۇرا دېھقانلار ۋە يېرىم پۇرولېتارلار بىلەن پۇرولېتارلار)گە دائىر كونكرېت ماتېرىياللارغا ئاساسەن، يېزىلاردىكى سىنىپىي كۈرەش توغرىسىدىكى ئىدىيەمىزنى شەرھىلىمەكچىمەن" دېگەن («لېنىن ئەسەرلىرى»، 34 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 144 - بەتكە قارالسۇن). 1903 - يىل 5 - ئايدا، كىتابچە روسىيىدىكى ئىنقىلاۋىي سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ چەتئەلدىكى ئىتتىپاقى تەرىپىدىن جەنۋەدە نەشر قىلىنغان. كىتابچىغا روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ پۇروگراممىسى لايىھىسىنىڭ ئەسلى نۇسخىسى ۋە لېنىننىڭ ئۇنىڭغا يازغان كىرىش سۆزى قوشۇمچە قىلىنغان. لېنىننىڭ بۇ كىتابچىسى ناھايىتى كەڭ تارقالغان. كىتابچە چەتئەلدىن روسىيىگە مەخپىي كىرگۈزۈلۈپ، ھەرقايسى شەھەرلەرگە تارقالغان، ئاندىن شەھەرلەردىن يېزىلارغا تارقالغان.

1904 ـ يىلى روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيە‌سىنىڭ مەركىزىي كومىتېتى بۇ كىتاپچىنى چەتئەلدە قايتا نەشر قىلدۇرغان. بۇ كىتاپچە روسىيەدىمۇ بىرنەچچە قېتىم كۆپەيتىپ بېسىلغان. — 687 ـ بەت.

207 «ئىنقىلاۋىي روسىيە» گېزىتى («Революционная Россия») — سوتسىيال ئىنقىلاپچىلارنىڭ مەخپىي گېزىتى بولۇپ، 1900 ـ يىلىنىڭ ئاخىرىدا، سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار ئىتتىپاقى تەرىپىدىن روسىيەدە چىقىرىلغان. بۇ گېزىت 1902 ـ يىل 1 ـ ئايدىن 1905 ـ يىل 12 ـ ئايغىچە سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار پارتىيىسى مەركىزىي كومىتېتىنىڭ ئورگان گېزىتى سۈپىتىدە جەنۋەدە چىقىپ تۇرغان. — 709 ـ ، 1120 ـ بەتلەر.

208 سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار پارتىيىسى—روسىيە ئۇششاق بۇرژۇئازىيىسىنىڭ سىياسى پارتىيىسى بولۇپ، 1902 ـ يىلى نارودنىكلار ھەر خىل تەشكىلاتلىرى ۋە گۇرۇپپىلىرىنىڭ قوشۇلۇشى بىلەن قۇرۇلغان. ئۇ باي دېخانلار مەنپەئەتىگە ۋەكىللىك قىلاتتى. سوتسىيال ئىنقىلاپچىلارنىڭ نۇقتىسىنەزىرى نارودنىكلىق بىلەن شيۇجىچىزىنىڭ كېلىشتۈرمىچىلىك ئارىلاشمىسىدىن ئىبارەت ئىدى. لېنىن "سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار نارودنىكلىقنىڭ يېرتىقلىرىنى ئاغمىچىلىقنىڭ ماركسىزىمغا قارشى مودا بولۇپ قالغان "تەنقىدى" ئارقىلىق ياماشقا پۈتۈن كۈچى بىلەن ئۇرۇنىدۇ" دىگەن ئىدى («لېنىن ئەسەرلىرى»، 9 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 295 ـ بەتكە قارالسۇن).

بىرىنچى دۇنيا ئۇرۇشى مەزگىلىدە، سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار سوتسىيال شوۋىنىزىملىق مەيداندا تۇردى.

1917 ـ يىل فېۋرالدىكى بۇرژۇئا دېموكراتىك ئىنقىلاۋىدىن كېيىن، سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار مېنشېۋىكلەر ۋە كادېتلار بىلەن بىرلىكتە ئەكسىلئىنقىلاۋىي ۋاقىتلىق ھۆكۈمەتنىڭ ئاساسىي تۈۋرۈكى بولدى. سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار دېخانلارنىڭ پومېششىكلارنىڭ يەر مۈلۈكچىلىكىنى يوقىتىش تەلىۋىنى قوللىماي، پومېششىكلارنىڭ يەرگە بولغان خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىكىنى ساقلاپ قېلىشنى تەشەببۇس قىلدى.

1917 ـ يىل 12 ـ ئايدا، سوتسىيال ئىنقىلاپچىلارنىڭ سول قانىتى ئۆز ئالدىغا سولچىل سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار پارتىيىسىنى تەشكىل قىلدى.

سولچىل سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار كورۇنۇشتە سوۋېت ھاكىمىيىتى ئېتىراپ قىلغان ۋە بولشېۋىكلەر بىلەن كېلىشىم ھاسىل قىلغان بولسىمۇ، ئەمما ئۇزۇن ئۆتمەيلا سوۋېت ھاكىمىيىتىگە قارشى تۇرۇشقا باشلىدى.

چەتئەللەرنىڭ قوراللىق مۇداخىلىسى ۋە ئىچكى ئۇرۇش بولۇۋاتقان مەزگىلدە، سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار كوپ قېتىم ئەكسىلئىنقىلاۋىي سۇيىقەست پىلانلاپ، باي دېھقانلار توپىلىڭىنى قوزغىدى، كومپارتىيە ۋە سوۋېت دولىتىنىڭ رەھبەرلىرىگە قەست قىلدى. ئىچكى ئۇرۇش تاماملانغاندىن كېيىن، سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار پارتىيىسى سوۋېت دولىتىگە قارشى ھەركىتىنى داۋاملاشتۇرغاچقا، كېيىن سوۋېت ھاكىمىيىتى تەرىپىدىن تارمار قىلىندى. — 729 ـ ، 898 ـ ، 1107 ـ ، 1118 ـ ، 1153 ـ ، 1234 ـ ، 1291 ـ ، 1313 ـ بەتلەر.

209 پۇتۇم — 1861 ـ يىلدىكى ئىسلاھاتتا ئاساسەن دېھقانلار "ئازات قىلىنغان" دا تۈزۈلگەن پەرمانىنى كورسىتىدۇ. پۇتۇمدە ئىسلاھاتتىن ئىلگىرى دېھقانلار تېرىپ كەلگەن يەرنىڭ سانى ھەمدە "ئازات قىلىنغان"دا مەھرۇم قىلىنغان دېھقانلار قولىدا قالغان ئۈلۈشلۈك يەرنىڭ مىقدارى پۇتۇلگەن. پۇتۇمگە يەنە ئىلگىرى يانچىلارنىڭ پومىشچىكلار ئالدىدىكى مەجبۇرىيىتىمۇ بىر ـ بىرلەپ پۇتۇلگەن. دېھقانلار تولەيدىغان سېلىقلارنىڭ مىقدارى پۇتۇمگە ئاساسەن بەلگىلەنگەن ئىدى. — 758 ـ بەت.

210 «بىر قەدەم ئالغا، ئىككى قەدەم ئارقىغا (پارتىيىمىزدىكى كىرىزىس)» دىگەن كىتاپتا پارتىيە توغرىسىدىكى تەلىمات مۇپەسسەل شەرھلىنىپ، پۇرولېتارىيات ئىنقىلاۋى پارتىيىسىنىڭ تەشكىلىي پىرىنسىپلىرى بەلگىلەنگەن، بۇنىڭ بىلەن تەشكىلىي مەسىلىلەردىكى مېنشېۋىكچە ئاغمىچىلىق تارمار قىلىنىپ، بولشېۋىكلەر پارتىيىسى ئۈچۈن تەشكىلىي جەھەتتىن ئاساس سېلىنغان.

لېنىن بۇ كىتاپنى روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 2 ـ قۇرۇلتىيىنىڭ يىغىن خاتىرىسى ۋە قارارىنى، ھەر بىر ۋەكىلنىڭ سوزلىگەن سوزىنى، قۇرۇلتايدا شەكىللەنگەن سىياسى مەزھەپلەرنىڭ، پارتىيە مەركىزىي كومىتېتى ۋە باش كومىتېتىنىڭ ھەر خىل ھوججەتلىرىنى تەپسىلى تەھلىل قىلىپ چىققاندىن كېيىن، بىرنەچچە ئاي ئىچىدە يېزىپ چىققان. لېنىننىڭ بۇ كىتاۋى مېنشېۋىكلەرنى قاتتىق غەزەپلەندۈر ـ

گەن. پلېخانوۋ مەركىزىي كومىتېتتىن لېنىننىڭ بۇ كىتاۋىنى يىغىشتۇرۇپ قويۇشنى تەلەپ قىلغان. مەركىزىي كومىتېتتىكى كېلىشتۈرمىچىلەر بۇ كىتاپنى بېسىش ۋە تارقىتىشنى توختىتىشقا ئۇرۇنغان.

«بىر قەدەم ئالغا، ئىككى قەدەم ئارقىغا» دېگەن كىتاپ 1904 ـ يىلى يازدا جەنۋەدە نەشر قىلىنىپ، روسسىيەنىڭ ئىلغار ئىشچىلىرى ئارىسىدا كەڭ تارقالغان. موسكۋا، پېتېربۇرگ، رىگا، ساراتوۋ، تۇلا، ئورىيول، ئۇفا، پېرم، كوستروما، شىگرى، شاۋلى (كوۋنو ئۇلكىسى) قاتارلىق جايلاردا بولغان تۇتقۇن قىلىش ۋە ئاختۇرۇشلاردا بۇ كىتاپ تېپىلغان. لېنىن بۇ ئەسەرنى 1907 ـ يىلى (مۇقاۋىسىغا بېسىلغىنى 1908 ـ يىل) نەشر قىلىنغان «12 يىلدىن بۇيان» دېگەن توپلامنىڭ 1 ـ تومىغا كىرگۈزگەن. — 795 ـ بەت.

211 روسسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ ئىككىنچى قۇرۇلتىيى 1903 ـ يىل 7 ـ ئاينىڭ 30 ـ كۈنىدىن 8 ـ ئاينىڭ 23 ـ كۈنىگىچە ئۆتكۈزۈلگەن. قۇرۇلتاينىڭ دەسلەپكى 13 قېتىملىق يىغىنى بىرۇسسېلدا ئېچىلغان. كېيىن ساقچىلارنىڭ زىيانكەشلىكى تۈپەيلىدىن قۇرۇلتاي ئورنى لوندونغا يوتكەلگەن. قۇرۇلتاي جەمى 37 قېتىم يىغىن ئاچقان. قۇرۇلتاينىڭ كۈنتەرتىۋىگە جەمى 20 مەسىلە كىرگۈزۈلگەن بولۇپ، ئەڭ مۇھىملىرى مۇنۇلار: پارتىيە پروگراممىسى، پارتىيە تەشكىلى (روسسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ نىزامنامىسىنى تەستىقلاش)، پارتىيىنىڭ مەركىزىي كومىتېتىنى ۋە مەركىزىي كومىتېت ئورگان گېزىتىنىڭ تەھرىر بولۇمىنى سايلاپ چىقىش. قۇرۇلتايغا 26 تەشكىلاتقا ۋەكىللىك قىلىدىغان 43 ۋەكىل قاتناشقان، ئۇلار 51 ۋەكىل ئورنىدا ئاۋاز بېرىش هوقۇقىغا ئىگە (ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى 8 ۋەكىلنىڭ ھەر بىرى ئىككىدىن ئاۋازغا ۋەكىللىك قىلىدۇ)، بۇنىڭدىن باشقا 14 ۋەكىل پىكىر بېرىش هوقۇقىغا ئىگە.

قۇرۇلتايغا لېنىننىڭ «ئۇچقۇن» گېزىتخانىسى تەييارلىق كورگەن. قۇرۇلتايغا تەييارلىق كورۇش داۋامىدا لېنىن نۇرغۇن خىزمەت ئىشلىگەن.

بۇ قېتىمقى قۇرۇلتاينىڭ ئاساسىي ۋەزىپىسى "«ئۇچقۇن» گېزىتى ئوتتۇرىغا قويغان ھەم بەلگىلىگەن پرىنسىپ ۋە تەشكىل ئاساسىدا ھەقىقىي پارتىيە قۇرۇش" ئىدى («لېنىن ئەسەرلىرى» 7 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى،

195 ـ بەتكە قاراڭسۇن). ئىككىنچى قۇرۇلتايدا لېنىننىڭ روسىيەدە ئىنقى-
لاۋىي پرولېتارىيات پارتىيىسىنى قۇرۇش يۈزىسىدىن ئېلىپ بارغان
بۈيۈك كۆرەشلىرى ئاخىر غەلىبە قىلدى.

ئىككىنچى قۇرۇلتاينىڭ تارىخىي ئەھمىيىتى شۇنىڭدىن ئىبارەتكى،
ئۇ ماركس بىلەن ئېنگېلس ۋاپات بولغاندىن كېيىنكى خەلقارا ئىشچىلار
ھەركىتى تارىخىدا تۇنجى قېتىم پرولېتارىيات دىكتاتۇرىسى ئۈچۈن
كۆرەش قىلىشنى ئاساسىي ۋەزىپە قىلغان ئىنقىلاۋىي پروگراممىنى
ماقۇللىغان. لېنىن پرولېتارىيات دىكتاتۇرىسىنىڭ غەلىبىسى ئۈچۈن
كۆرەش قىلىش ۋەزىپىلىرىنى ئوتتۇرىغا قويۇش بىلەن بىر ۋاقىتتا، دېھقان-
لار ئىنقىلاۋىي كۈرىشىنىڭ زور ئەھمىيىتىنى ئالاھىدە كۆرسىتىپ ئۆتكەن.
قۇرۇلتاي مىللەتلەرنىڭ ئۆز تەقدىرىنى ئۆزى بەلگىلەش ھوقۇقىنى
پارتىيە پروگراممىسىغا كىرگۈزۈپ، پرولېتارىيات ئىنتېرناتسىونالىزم
پرىنسىپلىرىنى قوغدىغان.

ئىككىنچى قۇرۇلتايدا، پارتىيە قۇرۇلۇشىنىڭ تەشكىلىي پرىنسىپىنى
چۆرىدىگەن ھالدا جىددىي كۆرەش بولغان. لېنىن ۋە ئۇنىڭ سەپداش-
لىرى ماركسىزمنىڭ پارتىيىنىڭ رولى توغرىسىدىكى مۇنۇ تۆپ پرىنسىپ-
لىرىنى قوغدىغان: پارتىيە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئىلغار، ئويغانغان، تەش-
كىللىك قوشۇنى، ئۇ ئىنقىلاۋىي نەزەرىيە بىلەن، جەمئىيەت تەرەققىيات
قانۇنى ۋە سىنىپىي كۆرەش قانۇنى توغرىسىدىكى بىلىملەر بىلەن، شۇن-
داقلا ئىنقىلاۋىي ھەركەت تەجرىبىلىرى بىلەن قوراللانغان. يۈكسەك
دەرىجىدە ئويغانغان ۋە تەشكىللەنگەن. ئىتتىپاقلاشقان ۋە مەركەزلەشكەن،
بىرلىككە كەلگەن ئىرادىگە ئىگە ئاشۇنداق پارتىيىلا ئىشچىلار سىنىپىنى
غەلىبىگە يېتەكلەپ، ھاكىمىيەتنى تارتىۋالالايدۇ. لېنىننىڭ ئىككىنچى
قۇرۇلتايدا ئاغمىچىلارغا قارشى ئېلىپ بارغان مۇرەسسەسىز كۆرەشلىرى
زور خەلقارا ئەھمىيەتكە ئىگە.

روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى ئىككىنچى
قۇرۇلتىيىنىڭ ئەھمىيىتىگە بېرىلگەن باھا توغرىسىدا «سوۋېت ئىتتىپاقى
كوممۇنىستىك پارتىيىسى (بولشېۋىكلەر) تارىخى قىسقىچە كۇرسى».
1954 ـ يىل خەلق نەشرىياتى خەنزۇچە نەشرى، 55 ـــ 56 ـ بەتلەرگە
قاراڭسۇن. ـــ 795 ـ ، 1314 ـ بەتلەر.

212 مانىلوۋ گوگولنىڭ «ئۆلۈك جانلار» رومانىدىكى ھەسسىياتچان، دىلى نازۇك ۋە خىيالپەرەس پومىششىك. مانىلوۋ يوقىلاڭ خىياللارنىڭ، تەيياپلقنىڭ، خوشامەتچىلىك ۋە ساختىلىقنىڭ ئومۇمى ئاتىلىشى بولۇپ قالغان. — 805 ـ بەت.

213 1900 ـ يىلى ھامبۇرگدا بولغان ۋەقە كوزدە تۇتۇلدۇ، بۇ ۋەقە "تاشچى لىبېراللار بىرلەشمىسى"نىڭ بىر تۇركۇم ئەزالىرى ئىش تاشلاش مەزگىلىدە مەركىزىي بىرلەشمىنىڭ بۇيرۇغىغا قارىماي، ئىشنى ھوددىگە ئالغانلىقىدىن كېلىپ چىققان. ھامبۇرگ تاشچىلار بىرلەشمىسى شۇ يەردىكى پارتىيە تەشكىلاتىغا سوتسىيال دېموكراتلاردىن بولغان شۇ ئەزالارنىڭ ئىش تاشلاشقا بۇزغۇنچىلىق قىلغانلىقىنى مەلۇم قىلغان. گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى مەركىزىي كومىتېتى تەيىنلىگەن پارتىيە خالىس سوتى "تاشچى لىبېراللار بىرلەشمىسى"دىكى ئاشۇ سوتسىيال دېموكراتلارنىڭ قىلمىشلىرىنى ئەيىپلىگەن، ئەمما ئۇلارنى پارتىيىدىن قوغلاپ چىقىرىش توغرىسىدىكى تەكلىپنى رەت قىلغان. — 811 ـ بەت.

214 قۇرۇلتاي رەت قىلغان زبوروۋسكى (كوستىچ)نىڭ پارتىيە نىزامنامىسىنىڭ بىرىنچى ماددىسى توغرىسىدا قويغان قارار لايىھىسىدە مۇنداق دېيىلگەن: "پارتىيە پۇروگىراممىسىنى ئېتىراپ قىلغان، پارتىيىگە ماددى جەھەتتىن ياردەم بەرگەن ھەمدە پارتىيە قارىمىغىدىكى بىرەر تەشكىلاتنىڭ رەھبەرلىگىدە پارتىيىگە داۋاملىق ھالدا بىۋاستە ياردەم بېرىپ كەلگەنلىكى كىشى شۇ تەشكىلاتلار تەرىپىدىن پارتىيە ئەزاسى دەپ ئېتىراپ قىلىنسا بولىدۇ." («روسسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى ئىككىنچى قۇرۇلتىيىنىڭ يىغىن خاتىرىسى»، 1959 ـ يىل، رۇسچە نەشرى، 281 ـ بەتكە قاراڭ) — 818 ـ بەت.

215 "قانۇنىي ماركسىزم"نىڭ ۋەكىلى پ.ب.سترۇۋېنىڭ بۇرژۇئازىيىنى ياقلاپ چىققان نۇقتىنەزىرى كوزدە تۇتۇلىدۇ. لېنىن 1894 ـ يىلى كۇزدە پېتېربۇرگ ماركسىزمچىلىرى گۇرۇپپىسىدا «ماركسىزمنىڭ بۇرژۇئا ئەسەرلىرىدە ئەكس ئېتىشى» دىگەن ماقالىسىنى ئوقۇپ، سترۇۋېنىڭ نۇقتىنەزىرىنى كەسكىن تەنقىت قىلغان. — 838 ـ بەت.

216 مارتوۋنىڭ «ئۇچقۇن» گېزىتىدە ئېلان قىلىنغان «مۇشۇنداق تەييارلىق

كورىمىزمۇ؟» دېگەن ماقالىسى كۆزدە تۇتۇلىدۇ، بۇ ماقالىدا، پۈتۈن روسسىيە دائىرىسىدە قوراللىق قوزغىلاڭغا تەييارلىنىشقا قارشى تۇرۇلغان. قوراللىق قوزغىلاڭغا تەييارلىنىش — خام خىيال ۋە سۇبيېكتىپلىق ھەركەت، دەپ قارالغان. — 842 ـ بەت.

217 ئوبلوموۋ — روسسىيە يازغۇچىسى گونچاروۋنىڭ «ئوبلوموۋ» رومانىدىكى ھورۇن، بىكارچىلىقتىن قورقمايدىغان، كۈن بويى خام خىيالغا بېرىلىدىغان، ئوبلوموۋ-پاسسىپ مىزاجلىق قىلىدىغان باش قەھرىمان. بۇ سۆز ئادەتتە مۇتەئەس-سىپلىك ۋە پاسسىپ ھاللىقچە قالاقلىققا تەقلىت قىلىنىدۇ. — 857، 1134 ـ بەتلەر.

218 گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ درېزدېن قۇرۇلتىيى 1903 ـ يىل 9 ـ ئاينىڭ 13 ـ كۈنىدىن 20 ـ كۈنىگىچە ئۆتكۈزۈلگەن. قۇرۇلتاي بېرنشتېين، براۇن، گورى، داۋىد قاتارلىق تۈزەتمىچى-لارنى ئەيىبلىگەن، ئەمما ئۇلارنى پارتىيىدىن قوغلاپ چىقارمىغان. شۇڭا ئۇلار ئاغمىچىلىق كۆزقاراشلىرىنى بىمالال نەشر قىلىۋەر-گەن. — 865 ـ بەت.

219 «سوتسىيالىستىك ئايلىق ژورنال» («Sozialistische Monatshefte») گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىكى ئاغمىچىلارنىڭ ئاساسلىق نەشر ئەپكارى، شۇنداقلا خەلقئارا ئاغمىچىلارنىڭ نەشر ئەپكارىدىن بىرى، ئۇ 1897 ـ يىلدىن 1933 ـ يىلغىچە بېرلىندا چىققان. بىرىنچى دۇنيا ئۇرۇشى مەزگىلىدە بۇ ژورنال سوتسىيال شوۋىنىزملىق مەيدان تۇتقان. — 866 ـ بەت.

220 «فرانكفورت گېزىتى» («Frankfurter Zeitung») «فرانكفورت ۋە سودا گېزىتى» («Frankfurter Zeitung und Handelsblatt»)نىڭ قىسقارتىلمىسى ئاتىلىشى، ئۇ گېرمانىيە ئۇششاق بۇرژۇئا دېموكراتلىرىنىڭ گېزىتى بولۇپ، 1856 ـ يىلدىن 1943 ـ يىلغىچە ماين دەرياسى بويىدىكى فرانكفورتتا چىقىرىلغان (1866 ـ يىلدىن باشلاپ مۇشۇ نامنى ئىشلەت-كەن). — 873 ـ ، 991 ـ بەتلەر.

221 لېنىن «سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ دېموكراتىك ئىنقى-لابتىكى ئىككى تاكتىكىسى» دېگەن كىتابى ئاز سىزىمىنى يېڭى نەش-لاۋىي نەزىرىيە بىلەن بېيىتتى، ئۇنىڭدا مېنشېۋىكلەرنىڭ تاكتىكىسى

ئۇزۇل - كېسىل تەنقىت قىلىنىش بىلەن بىر ۋاقىتتا، خەلقارا ئاغمىچىلار-نىڭ تاكتىكىسىمۇ ئېچىپ تاشلانغان، پۇرولېتارىياتنىڭ دېموكراتىك ئىنقىلاپتىكى رەھبەرلىك ھوقۇقى توغرىسىدىكى تەلىمات، ئىشچىلار سىنىپى رەھبەرلىكىدىكى ئىشچى - دېخانلار ئىتتىپاقى توغرىسىدىكى تەلىمات، بۇرژۇئا دېموكراتىك ئىنقىلاۋىدىن سوتسىيالىستىك ئىنقىلاپقا ئۆتۈش توغرىسىدىكى تەلىمات مۇكەممەل ئوتتۇرىغا قويۇلغان. «ئىككى تاكتىكا» دىگەن كىتاپتا بولشېۋىكلەر پارتىيىسى ئۈچۈن تاكتىكا ئاساس سېلىپ بېرىلگەن.

بۇ كىتاپنى لېنىن 1905 - يىل 6—7 - ئايلاردا جەنۋەدە يازغان. 1905 - يىل 7 - ئاينىڭ ئاخىرىدا، روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى مەركىزىي كومىتېتى بۇ كىتاپنى جەنۋەدە نەشر قىلدۇرغان.

لېنىننىڭ «سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ دېموكراتىك ئىنقىلاپتىكى ئىككى تاكتىكىسى» دىگەن بۇ كىتاۋى روسىيىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىدا: پېتېربۇرگ، موسكۋا، قازان، تىفلىس، باكۇ قاتارلىق شەھەر-لەردە مەخپى تارقىتىلغان. 1907 - يىل 2 - ئايدا پېتېربۇرگ نەشرىيات ئىشلىرىنى باشقۇرۇش كومىتېتى بۇيرۇق چۈشۈرۈپ، بۇ كىتاپنى تەقىپ قىلغان. شۇ يىلى 12 - ئايدا پېتېربۇرگ ئالى سوت مەھكىمىسى بۇ كىتاپنى كويدۇرۇۋېتىشنى قارار قىلغان.

1907 - يىلى لېنىن «ئىككى تاكتىكا» دىگەن كىتاپنى «12 يىلدىن بۇيان» دىگەن ئەسەرلەر توپلىمىغا كىرگۈزگەندە ھەمدە بەزى بەت ئاستى ئىزاھلىرىنى قوشقان. لېنىن «ئىككى تاكتىكا» دىگەن كىتاپنى يازغاندا تەييارلىغان ماتېرىياللار — پۇروگراما، تېزىس ۋە خاتىرىلەر «لېنىن ئەسەرلىرى توپلىمى» رۇسچە 5 - تومىنىڭ 315 — 320 - بەتلىرىگە ۋە 16 - تومىنىڭ 151 — 156 - بەتلىرىگە كىرگۈزۈلگەن.

«ئىككى تاكتىكا» دىگەن كىتاپنىڭ تارىخىي ئەھمىيىتى توغرىسىدا «س ك پ (ب) تارىخى قىسقىچە كۇرس»نىڭ 1954 - يىل خەلق نەشرىياتى نەشرى، 84 — 98 - بەتلىرىگە قارالسۇن. — 897 - بەت.

222 «پۇرولېتارلار» گېزىتى («Пролетарий») — بولشېۋىكلەرنىڭ مەخپى

ھەپتىلىك گېزىتى بولۇپ، روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3 ـ قۇرۇلتىيىنىڭ قارارىغا ئاساسەن چىقىرىلغان پارتىيە مەركە- زىي كومىتېتىنىڭ ئورگان گېزىتى. پارتىيە مەركىزىي كومىتېتىنىڭ 1905 ـ يىل 5 ـ ئاينىڭ 10 ـ كۈنى ئۆتكۈزۈلگەن ئومۇمىي يىغىنى مەركە- زىي ئورگان گېزىتىگە لېنىننىڭ مەسئۇل تەھرىر بولۇشىنى قارار قىلغان.

«پرولېتارلار» گېزىتى 1905 ـ يىل 5 ـ ئاينىڭ 27 ـ كۈنىدىن 11 ـ ئاينىڭ 25 ـ كۈنىگىچە جەنۋەدە چىقىرىلغان، جەمى 26 سان چىققان. تەھرىرلىك خىزمىتىگە ۋ.ۋ.ۋوروۋسكى، ئا.ۋ.لۇناچارسكى ۋە م.س. ئولمىنسكىلار داۋاملىق قاتنىشىپ تۇرغان. «پرولېتارلار» گېزىتى لېنىنچە كونا «ئۇچقۇن» گېزىتىنىڭ لۇشىيەنىنى داۋاملىق ئىجرا قىلىپ، بولشېۋىكلەرنىڭ «ئالغا» گېزىتىنىڭ ئەنئەنىسىنى تولۇق ساقلاپ كەلگەن. لېنىننىڭ «پرولېتارلار» گېزىتىدە ئېلان قىلىنغان ماقالىلىرىنىڭ بەزىلە- رى جايلاردىكى بولشېۋىكلەر مەتبۇئاتىدا كۆچۈرۈپ بېسىلغان ھەمدە ئايرىم ۋاراقە قىلىپ چىقىرىلغان.

لېنىن جەنۋەدىن روسىيىگە قايتىپ كېلىپ ئۇزۇن ئۆتمەي، «پرولېتارلار» گېزىتى 1905 ـ يىل 11 ـ ئايدا چىقىرىلىشتىن توختىغان. گېزىتنىڭ ئاخىرقى ئىككى سانىغا (25 ـ ، 26 ـ سانلارغا) ۋ.ۋ.ۋوروۋسكى تەھرىرلىك قىلغان. — 897 ـ ، 1101 ـ ، 1131 ـ ، 1275 ـ بەتلەر.

223 «ئازاتلىق» («Освобождение») — بۇرژۇئا لىبېراللىرىنىڭ يېرىم ئايلىق ژۇرنىلى بولۇپ، 1902 ـ يىلدىن 1905 ـ يىلغىچە پ. ب. سترۇۋېنىڭ تەھرىرلىكىدە چەتئەلدە چىقىرىلغان. 1904 ـ يىل 1 ـ ئايدىن باشلاپ لىبېرال پادىشاپەرەسلەرنىڭ ئازاتلىق جەمئىيىتىنىڭ ئورگان ژۇرنىلى بولۇپ قالغان. ئازاتچىلار كېيىنكى چاغلاردا كادېتلارنىڭ يادروسى بولۇپ قالغان. — 900 ـ ، 1153 ـ بەتلەر.

224 روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 3 ـ قۇرۇلتىيى 1905 ـ يىل 4 ـ ئاينىڭ 25 ـ كۈنىدىن 5 ـ ئاينىڭ 10 ـ كۈنىگىچە لوندوندا ئۆتكۈزۈلگەن. قۇرۇلتاي لېنىننىڭ رەھبەرلىكىدە، بولشېۋىكلەر تەرىپە- دىن تەييارلانغان ۋە چاقىرىلغان. بۇ — بولشېۋىكلەرنىڭ تۇنجى قۇرۇل- تىيى ئىدى.

روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى 3 ـ قۇرۇلتىيە-

نىڭ لېنىن تۈزگەن ۋە قۇرۇلتاي ماقۇللىغان كۈنتەرتىۋى مۇنۇلاردىن ئىبارەت: 1. تەشكىلات كومىتېتىنىڭ دوكلادى؛ 2. تاكتىكىلىق مەسىلە لەر: (1) قوراللىق قوزغىلاڭ؛ (2) ئۆزگىرىش ھارپىسىدا ۋە ئۆزگىرىش مەزگىلىدە ھوكۇمەتنىڭ سىياسەتلىرىگە تۇتۇلىدىغان پوزىتسىيە (بۇ ماددا مۇنداق ئىككى مەسىلىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ: ئا) ئۆزگىرىش ھارپىسىدا ھوكۇمەتنىڭ سىياسەتلىرىگە تۇتۇلىدىغان پوزىتسىيە؛ ب) ۋاقىتلىق ئىنقى لاۋىي ھوكۇمەت توغرىسىدا؛ (3) دېخانلار ھەركىتىگە تۇتۇلىدىغان پوزىتسىيە؛ 3. تەشكىلىي مەسىلىلەر: (4) پارتىيە تەشكىلاتىدىكى ئىشچىلار بىلەن زىيالىلارنىڭ مۇناسىۋىتى؛ (5) پارتىيە نىزامنامىسى؛ 4. باشقا پارتىيىلەر ۋە گۇرۇھلارغا تۇتۇلىدىغان پوزىتسىيە: (6) روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىدىن بولۇنۇپ چىقىپ كەتكەن لەرگە تۇتۇلىدىغان پوزىتسىيە؛ (7)مىللىي سوتسىيال دېموكراتىك تەش كىلاتلارغا تۇتۇلىدىغان پوزىتسىيە؛ (8) لىبېراللارغا تۇتۇلىدىغان پوزىت سىيە (9) سوتسىيال ئىنقىلابچىلار بىلەن تۈزۈلىدىغان ئەمەلىي كېلىشىم؛ 5. پارتىيىنىڭ ئىچكى تۇرمۇشىغا دائىر مەسىلىلەر: (10) تەشۋىقات ۋە تەرغىبات؛ 6. ۋەكىللەرنىڭ دوكلاتلىرى: (11) مەركىزىي كومىتېتنىڭ دوكلادى؛ (12) يەرلىك كومىتېت ۋەكىللىرىنىڭ دوكلاتلىرى؛ 7. سايلام: (13) سايلام؛ (14) قۇرۇلتاينىڭ قارارلىرى بىلەن خاتىرىلىرىنى ئېلان قىلىش ۋە مەسئۇل خادىملارنىڭ خىزمەت ئۆتكۈزۈ ۋېلىش رەسمىيىتى.

لېنىن قۇرۇلتاي چاقىرىلىشتىن بۇرۇنلا، 3 - قۇرۇلتاينىڭ ئاساسىي مەسىلىلەر توغرىسىدىكى قارار لايىھىسىنى يېزىپ پۈتتۈرگەن ھەمدە «ئالغا» گېزىتىدە ئېلان قىلغان ماقالىسىدا، بۇ قارار لايىھىسىنى شەرھىلىگەن. لېنىن قۇرۇلتايدا، قوراللىق قوزغىلاڭ مەسىلىسى، سوتسىيال دېموكراتى لار پارتىيىسىنىڭ ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەتكە قاتنىشىش مەسىلىسى، دېخانلار ھەركىتىگە تۇتۇلىدىغان پوزىتسىيە مەسىلىسى، پارتىيە نىزامنامىسى ۋە باشقا بىر قاتار مەسىلىلەر ئۈستىدە نۇتۇق سوزلىگەن. قۇرۇلتاينىڭ خاتىرىسىگە لېنىننىڭ جەمى 138 قېتىم سوزلىگەن سوزى ۋە تەكلىپلىرى پۈتۈلگەن.

قۇرۇلتايدا پارتىيە نىزامنامىسىگە تۈزىتىش كىرگۈزۈلگەن؛ پارتىيە

نىزامنامىسىنىڭ 1 - ماددىسى (پارتىيە ئەزالىرىنىڭ سالاھىيىتى توغرىسى-
دىكى ماددا) لېنىننىڭ يازغىنى بويىچە ماقۇللانغان؛ پارتىيىدە ساقلىنىپ
كەلگەن ئىككى مەركەز (مەركىزىي كومىتېت بىلەن مەركىزىي ئورگان
گېزىتى) تۈزۈلمىسى ئۆزگەرتىلىپ، بىرلىككە كەلگەن رەھبەرلىك ئور-
گىنى — لېنىن باشچىلىغىدىكى پارتىيە مەركىزىي كومىتېتى تەسىس
قىلىندى؛ مەركىزىي كومىتېتنىڭ ھوقۇقى ۋە ئۇنىڭ يەرلىك كومىتېتلار
بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى ئېنىق بەلگىلەندى.

3 - قۇرۇلتاينىڭ خىزمەتلىرى ۋە ئەھمىيىتى توغرىسىدا لېنىننىڭ
«3 - قۇرۇلتاي» («لېنىن ئەسەرلىرى»، 8 - توم، خەنزۇچە نەشرى،
412 — 418 - بەتلەر) دىگەن ئەسىرىگە ۋە «س ك پ (ب) تارىخى
قىسقىچە كۇرس»نىڭ 1954 - يىل خەلق نەشرىياتى نەشرى، 80 — 84 -
بەتلىرىگە قارالسۇن. — 901 - ، 1314 - بەتلەر.

225 بۇلىگىن ھەيئىتى — 1905 - يىل 2 - ئايدا چار پادىشانىڭ يارلىغى بىلەن
قۇرۇلغان، ئۇنىڭغا ئىچكى ئىشلار ۋەزىرى ئا.گ.بۇلىگىن رەئىس بولغان.
بۇ ھەيئەت كېڭەشش خاراكتېرىدىكى دولەت دۇماسى قۇرۇش ھەققىدىكى
قانۇن لايىھىسىنى ۋە دۇما سايلىمى نىزامىنى تۈزۈپ چىقىپ، 1905 - يىل
8 - ئاينىڭ 6 - كۈنى (مىلادىنىڭ 19 - كۈنى) چار پادىشانىڭ يارلىغى
بىلەن بىللە ئېلان قىلغان. — 904 - بەت.

226 1905 - يىل 1 - ئاينىڭ 9 - كۈنى پايلاقچىلار ئىدارىسىنىڭ جاسۇسى
پوپ گاپون قۇترىتىش مەقسىدىدە پېتېربۇرگ ئىشچىلىرىنىڭ تېچلىق
قوشۇنىنى قىشلىق سارايغا بېرىپ كىرىپ پادىشاغا تەلەپنامە سۇنۇشقا
ئۈيۈشتۇردى. چار پادىشا ئارمىيىگە بۇيرۇق بېرىپ، قولىدا تومۇرنىڭ
سۇنۇغىمۇ بولمىغان ئىشچىلارنى ئوققا تۇتتى. چار ھوكۇمىتىنىڭ زوراۋان-
لىغى پۈتۈن مەملىكەت ئىشچىلىرىنىڭ نارازىلىق بورىنىنى قوزغىدى.
1 - ئاينىڭ 9 - كۈنى 1905 — 1907 - يىللاردىكى روسىيە ئىنقىلاۋىنىڭ
باشلىنىشى بولدى. — 923 - ، 1174 - ، 1238 - بەتلەر.

227 فرانكفۇرت پارلامېنتى — پۈتۈن گېرمانىيە ئاساسىي قانۇنىنى تۈزۈپ
چىقىش مەقسىدىدە، 1848 - يىل 5 - ئاينىڭ 18 - كۈنى ماين دەرياسى
بويىدىكى فرانكفۇرتتا چاقىرىلغان پۈتۈن گېرمانىيە مىللى پارلامېنتىنى
كۆرسىتىدۇ. پارلامېنتنىڭ كوپچىلىك ئەزالىرى لىبېرال بۇرژۇئازىيە ۋە-

كىللىرىدىن ۋە ئۇلارغا ىېقىنىدىغان بۇرژۇئا زىيالىلىرىدىن تەشكىل تاپقان. لىبېراللارنىڭ كوپچىلىگىنىڭ توخۇ يۇرەكلىگى ۋە مۇرەسسەچىلىگى شۇنىڭدەك ئۇششاق بۇرژۇئا سول قانىتىنىڭ تۇراقسىزلىغى ۋە قەتئىيەتسىزلىگى تۇپەيلىدىن، پارلامېنت گېرمانىيىنى ھەقىقى بىرلىككە كەلتۇرىدىغان ئورگان بولالمايلا قالماستىن، بەلكى ئەمەلىي ھوقۇقتىن ئايرىلىپ قالغان، ئاممىنى ئىنقىلاۋىي كۇرەشتىن چەتلەشكە يېتەكلەيدىغان نوقۇل بەس - مۇنازىرە كۇلۇبىغا ئايلىنىپ قالغان. 1849 - يىلى يازدا پارلامېنت ئوز پائالىيىتىنى توختاتقان. — 924 - بەت.

228 «خەلق ۋەكىللەر يىغىنى ۋە بىزنىڭ تاكتىكىمىز» دېگەن ماقالىنى گرۇزىيە مېنشېۋىكلىرىنىڭ يولباشچىسى ژوردانىيە يازغان بولۇپ، «سوتسىيال دېموكراتلار» گېزىتىنىڭ 1905 - يىل 4 - ئاينىڭ 7 - كۇنى (مىلادى 20 - كۇنى) دىكى 1 - سانىغا بېسىلغان. لېنىننىڭ بۇ ماقالىنى تەنقىت قىلغانلىغى توغرىسىدا مۇشۇ تومنىڭ 970 — 978 - بەتلىرىگە قارالسۇن.

«سوتسىيال دېموكراتلار» گېزىتى («Социал - Демократ») مېنشېۋىكلەرنىڭ گېزىتى بولۇپ، 1905 - يىل 4 - ئايدىن 11 - ئايغىچە تىفلىستا گرۇزىن تىلىدا چىقىرىلغان، جەمى 6 سان چىققان، بۇ گېزىتكە ژوردانىيە رەھبەرلىك قىلغان. — 928 - بەت.

229 بۇ يەردە 19 - ئەسىرنىڭ 90 - يىللىرى ۋە 20 - ئەسىرنىڭ دەسلەپكى 10 يىلىدىكى يەرلىك ئاپتونومىيە لىبېراللىق ھەركىتىنىڭ رەھبەرلىرىدىن بىرى د. ن. شىپوۋنىڭ "ئاساسىي قانۇنچىلىق" پۇروگىراممىسى كوزدە تۇتۇلىدۇ، بۇ — پۇروگىراممىنىڭ ماھىيىتى چار پادىشا مۇستەبىتلىگىنى ساقلاپ قېلىش، ئۇنىڭغا "چار پادىشا ئىنئام قىلىدىغان" ئاساسىي قانۇن بىلەن ئانچە - مۇنچىلا چەك قويۇشتىن ئىبارەت ئىدى. — 932 - بەت.

230 «ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 1 - توم، ئۇيغۇرچە نەشرى، 32 - بەتكە قارالسۇن. — 941 - بەت.

231 «ۋەتەن ئوغلى» گېزىتى («Сын Отечества») لىبېراللارنىڭ گېزىتى بولۇپ، 1856 — 1900 - يىللىرى ۋە 1904 — 1905 - يىللىرى پېتېربۇرگدا چىقىرىلغان. بۇ گېزىتكە ئازاتچىلار ۋە ھەر خىل - ھەر رەڭدىكى نارودنىكلار ماقالا يېزىپ تۇرغان. بۇ گېزىت 1905 - يىل 11 - ئاينىڭ 28 - كۇنىدىن

باشلاپ سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار پارتىيىسىنىڭ ئورگان گېزىتى بولۇپ قالغان، شۇ يىلى 12 - ئاينىڭ 15 - كۈنى پېچەتلەنگەن.

«بىزنىڭ تۇرمۇشىمىز» گېزىتى («Наша Жизнь») لىبېراللارنىڭ گېزىتى بولۇپ، 1904 - يىل 11 - ئاينىڭ 19 - كۈنىدىن 1906 - يىل 7 - ئاينىڭ 24 - كۈنىگىچە پېتېربۇرگدا ئارىلاپ چىقىپ تۇرغان.

«بىزنىڭ دەۋرىمىز» گېزىتى («Наши Дни») لىبېراللارنىڭ گېزىتى بولۇپ، 1904 - يىل 12 - ئاينىڭ 31 - كۈنىدىن 1905 - يىل 2 - ئاينىڭ 18 - كۈنىگىچە پېتېربۇرگدا چىقىرىلغان؛ 1905 - يىل 12 - ئاي- نىڭ 20 - كۈنى قايتا چىقىرىلغان بولسىمۇ، لېكىن 2 سان بىلەنلا توختاپ قالغان.

«روسىيە خەۋەرلىرى»، 187 - ئىزاھقا قاراڭ.

«ئازاتلىق» ژورنىلى، 223 - ئىزاھقا قاراڭ. — 954 - بەت.

232 غىلاپ بەندىسى — چېخوۋنىڭ شۇ ناملىق رومانىدىكى باش قەھرىمان، كونا قېلىپتىن چىقالمايدىغانلارنىڭ تىپى. — 957 - ، 1200 - ، 1243 - بەتلەر.

233 فرانز مېرىڭ تۈزگەن «كارل ماركس، فرىدرىخ ئېنگېلس، فېردىناند لاسساللارنىڭ ئەدەبىي مىراسلىرى»نىڭ 1902 - يىل شتۇتگارت نەشرىدىن ئېلىنغان. بۇ نەقىل توغرىسىدا «ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 1 - توم، ئۇيغۇرچە نەشرى، 544 - بەتكە قاراڭ. — 966 - بەت.

234 بۇ يەردە 1905 - يىل 6 - ئاينىڭ 19 - كۈنى نىكولاي II نىڭ يەرلىك ئاپتونومىيە ئىدارىلىرىنىڭ ۋەكىللەر ئۆمىكىنى قوبۇل قىلغانلىقى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ ۋەكىللەر ئۆمىكى 1905 - يىل 6 - ئاينىڭ 6 — 7 - كۈنلىرى موسكۋادا ئۆتكۈزۈلگەن يەرلىك ئاپتونومىيە ئىدارىلىرى بىلەن شەھەر- لىك دۇما ۋەكىللىرى يىغىنىدا ئاقسۆڭەكلەر ۋەكىللىرىنىڭ قاتنىشىشى بىلەن سايلاپ چىقىلغان. خەلقتىن يۈز ئۆرۈپ چار پادىشا بىلەن تىل بىرىكتۈرۈش يولىدا مىكىر ھىيلە - مىكىر ئىشلەتكەن بۇرژۇئازىيىنىڭ بۇنداق ساتقىنلىقىنى لېنىن «بۇرژۇئازىيە ساتقىنلىقىنىڭ دەسلەپكى قەدەملىرى» ۋە «ئاق پەلەي كىيىۋالغان "ئىنقىلاپچىلار"» دىگەن 2 ماقالىسىدا سوككەن («لېنىن ئەسەرلىرى»، 8 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 486 — 492 - ، 493 — 497 - بەتلەرگە قاراڭ). — 967 - بەت.

235 بۇ يەردە لىبېراللارغا تۇتۇلىدىغان پوزىتسىيە توغرىسىدا ستاروۋېر (مېنشېۋىك ئا.ن.پوترېسوۋنىڭ ياڭغان ئىسمى) روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 2 ـ قۇرۇلتىيىدا ئوتتۇرىغا قويغان ۋە مۇھاكىمە قىلىنىپ ماقۇللانغان قارار كۆزدە تۇتۇلىدۇ. لېنىن «ئىشچى دېموكراتىيىچىلەر بىلەن بۇرژۇئا دېموكراتىيىچىلىرى» دېگەن ماقالىدا بۇ قارارنى تەنقىت قىلغان ئىدى («لېنىن ئەسەرلىرى»،8 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 53 ــ 62 ـ بەتلەرگە قارالسۇن). ــ 969 ـ بەت.

236 بۇ يەردە ياپونىيە ـ روسىيە ئۇرۇشى مەزگىلىدە 1905 ـ يىل 5 ـ ئاينىڭ 27 ـ ، 28 ـ كۈنلىرى سۇسىما ئارىلى ئەتراپىدا ئېلىپ بېرىلغان چوڭ دېڭىز ئۇرۇشى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئۇرۇش نەتىجىسىدە روسىيە كېمە ئەترىدى تارمار قىلىنغان. ــ 972 ـ بەت.

237 پارلامېنت مەستانىلىقى ــ ماركس بىلەن ئېنگېلس ئىشلەتكەن ئاتالغۇ بولۇپ، بۇنىڭدا پارلامېنت تۈزۈمىنى ھەممىگە قادىر، دەپ ئىشەنگۈچى ۋە پارلامېنت كۈرىشىنى ھەرقانداق شارائىتتا بىردىن ـ بىر ۋە ئاساسىي كۈرەش شەكلى، دەپ قارىغۇچى ئاغمىچىلار كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئېنگېلس مۇنداق دەپ يازىدۇ: "پارلامېنت مەستانىلىقى" ــ بىر خىل ساقايماس كېسەل، "بۇ كېسەل بەختسىز كېسەلمەنلەرنى پۈتۈن دۇنيا، ئۇنىڭ تارىخى ۋە كەلگۈسى بىزنىڭ ئەزا بولۇشىمىز شەرىپىگە ئىگە بولغان ۋاكالەت ئورگىنىدىكى كۆپ سانلىقنىڭ ئاۋازىغا بويسۇندۇ ۋە شۇنىڭغا باغلىق بولىدۇ، دېگەن قالتىس ئىشەنچكە كامىل قىلىپ قويغان ئىدى" («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 1 ـ توم، ئۇيغۇرچە نەشرى، 989 ـ بەتكە قارالسۇن). ــ 976 ـ ، 1223 ـ ، 1300 ـ بەتلەر.

238 بۇ يەردە گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ 1895 ـ يىل 10 ـ ئاينىڭ 6 ـ كۈنىدىن 12 ـ كۈنىگىچە برېسلاۋلدا ئۆتكۈزۈلگەن قۇرۇلتىيىدا يەر پروگراممىسى لايىھىسى مۇزاكىرە قىلىنغاندا كېلىپ چىققان پىكىر ئىختىلاپلىرى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. يەر پروگراممىسى لايىھىسىدە جىددى خاتالىقلار بار ئىدى، بولۇپمۇ ئۇنىڭدا پرولېتارىيات پارتىيىسىنى "ئومۇمى خەلق" پارتىيىسىگە ئايلاندۇرۇش ئېغىشى بار ئىدى. ئاغمىچىلاردىن تاشقىرى، بېبېل بىلەن لىبكنېختمۇ بۇ پروگراممىنى ھىمايە قىلغان. يەر پروگراممىسى سېتكىن ۋە باشقا نۇرغۇن سوتسىيال دېمو-

كراتلار تەرىپىدىن قاتتىق تەنقىت قىلىنغان. قۇرۇلتاي كوپ ئاۋاز بىلەن (63 ئاۋازغا قارشى 158 ئاۋاز بىلەن) بۇ يەر پۇروگىراممىسى لايە- ھىسىنى رەت قىلغان. — 979 ـ بەت.

239 بۇ يەردە نادىرژدىن (ئې.ئو.زىلىنسكىنىڭ يالغان ئىسمى) نىڭ لېنىننىڭ «ئۇچقۇن» گېزىتى توغرىسىدىكى پىلانىغا قارشى تۇرۇش يۈزىسىدىن مەتبۇئاتتا ئېلان قىلغان سوزلىرى كوزدە تۇتۇلىدۇ. بۇنداق گەپلەرنى لېنىن 1902 ـ يىلىلا «نىمە قىلىش كېرەك؟» دىگەن كىتاۋىدا تەنقىت قىلغان (مۇشۇ تومنىڭ 638 ـ، 643 ـ، 650 — 681 ـ بەتلىرىگە قارال- سۇن). — 987 ـ بەت.

240 بۇ يەردە لېنىننىڭ بولشىۋىكلەرنىڭ «ئالغا» گېزىتىنىڭ 13 ـ ۋە 14 ـ سانلىرىدا ئېلان قىلىنغان «سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى ۋە ۋاقىت- لىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت»، «پۇرولېتارىيات بىلەن دىخانلارنىڭ ئىنقى- ۋىي دېموكراتىك دىكتاتۇرىسى» دىگەن ئىككى ماقالىسى («لېنىن ئەسەرلىرى»، 8 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 247 — 262 ـ، 263 — 273 ـ بەتلەرگە قارالسۇن) كوزدە تۇتۇلىدۇ. — 1001 ـ بەت.

241 بۇ يەردە پارىژ كوممۇنىسىغا قاتناشقان بىر تۇركۇم بلانكىچىلار (1874 ـ يىلى لوندوندا ئېلان قىلغان خىتاپنامە — «كوممۇنا ئەزالىرىغا مۇراجەت» دىگەن كىتاپچە (ئېنگېلسنىڭ «مۇساپىرلار ئەسەرلىرى» دىگەن ماقالە- لىرى ئىچىدىكى 2 ـ ماقالا «كوممۇنىدىكى بلانكىچى مۇساپىرلار پۇرو- گىراممىسى»غا قارالسۇن، «ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 2 ـ توم، ئۇيغۇرچە يېڭى يېزىق نەشرى، 991—1003 ـ بەتلەر) كوزدە تۇتۇلىدۇ. بلانكىچىلار، 65 ـ ئىزاھقا قارالسۇن. — 1005 ـ بەت.

242 گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ ئېرفۇرت پۇروگىراممىسى 1891 ـ يىل 10 ـ ئايدا ئېرفۇرتتا ئوتكۈزۈلگەن قۇرۇلتايدا ماقۇللىنىپ، 1875 ـ يىلدىكى گوتا پۇروگىراممىسىنىڭ ئورنىغا دەسسىتىلگەن پۇروگى- راما. ئېرفۇرت پۇروگىراممىسى لاسساللىچىلىق ئەقىدىلىرىنى چىقىرىپ تاشلىغانلىغى ئۈچۈن، گوتا پۇروگىراممىسىغا قارىغاندا بىر قەدەم ئىلگە- رىلىگەن. لېكىن ئېرفۇرت پۇروگىراممىسىدا يەنە جىددى خاتالىقلار ساقلانغان، مۇھىمى، ئۇنىڭدا پۇرولېتارىيات دىكتاتۇرىسىنىڭ فائىدىلىرى ئېغىزغا ئېلىنمىغان، پادىشالىق تۈزۈمىنى ئاغدۇرۇپ تاشلاپ، دېموكرا-

تىڭ جۇمھۇرىيەت قۇرۇش تەلىۋى ئوتتۇرىغا قويۇلمىغان. ئېنگېلس 1891 - يىلى 6 - ئايدا بۇ پۇروگراما لايىھىسىنى تەنقىت قىلغان («ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 22 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 263 — 280 - بەتلەرگە قارالسۇن). — 1014 - بەت.

243 لېنىن «سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ دېموكراتىك ئىنقىلاپتىكى ئىككى تاكتىكىسى» دېگەن كىتابنى يېزىش جەريانىدا بۇ ئەسكەرتىشنى يازغان، لېكىن بۇ ئەسكەرتىشنى ئايرىم بىر قەغەزگە يېزىپ، "10 - باپقا قوشۇلىدۇ" دەپ ئەسكەرتىپ قويغان. لېكىن بۇ كىتابنىڭ بىرىنچى نەشرىگە بۇ ئەسكەرتىش كىرگۈزۈلمىگەن، 1926 - يىلى «لېنىن ئەسەرلىرى توپلىمى» رۇسچە نەشرىنىڭ 5 - تومىدا تۇنجى قېتىم بېسىلغان. — 1015 - بەت.

244 ئېنگېلسنىڭ «كەلگۈسىدىكى ئىتالىيە ئىنقىلاۋى ۋە سوتسىيالىستلار پارتىيىسى» («ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 4 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 288 — 292 - بەتلەر)گە قارالسۇن.

ئېنگېلس بۇ ماقالىنى ئىتالىيە ئەمگەكچى سوتسىيالىستلار پارتىيىسىنىڭ رەھبىرى كۇلىشوۋا بىلەن تۇراتىنىڭ ئىلتىماسى بويىچە يازغان، كۇلىشوۋا بىلەن تۇراتى 1894 - يىل 1 - ئاينىڭ 19 - كۈنى ئېنگېلسقا يازغان خېتىدە، ئېنگېلستىن شۇ چاغدىكى ئىتالىيىدە تەييارلىنىۋاتقان ئىنقىلاپ كىرىزىسى توغرىسىدا پارتىيىنىڭ تاكتىكا مەسىلىسىنى بايان قىلىپ بېرىشنى ئىلتىماس قىلغان. بۇ ماقالا 1894 - يىل 2 - ئاينىڭ 1 - كۈنى ئېنگېلسنىڭ تۇراتىغا يازغان خېتى شەكلىدە «ئىجتىمائى ئوبزور» ژورنىلىنىڭ 3 - سانىدا ئېلان قىلىنغان، تەھرىر بولۇمى بۇنىڭغا «كەلگۈسىدىكى ئىتالىيە ئىنقىلاۋى ۋە سوتسىيالىستلار پارتىيىسى» دەپ ماۋزۇ قوشقان. — 1015 - بەت.

245 «پۇرولېتارلار» گېزىتىنىڭ 3 - سانىدا لېنىننىڭ «ۋاقىتلىق ئىنقىلاۋىي ھوكۇمەت ھەققىدە» (2 - ماقالا) دېگەن ماقالىسى ئېلان قىلىنغان («لېنىن ئەسەرلىرى»، 8 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 430—449 - بەتلەرگە قارالسۇن)، لېنىن بۇ ماقالىدا ئېنگېلسنىڭ «ھەركەتتىكى باكۇنىنچىلار. 1873 - يىلى يازدىكى ئىسپانىيە قوزغىلىڭى توغرىسىدا خاتىرىلەر» («ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 2 - توم، ئۇيغۇرچە يېڭى يېزىق نەشرى

948—978-بەتلەرگە قارالسۇن) دىگەن ئەسرىنى نەقىل كەلتۈرگەن. ئېنگېلس بۇ ماقالىسىدا باكۇنىنچىلارنىڭ قارارىنى تەنقىت قىلغان.—1026-بەت.

246 ماركسنىڭ «(گېگېلنىڭ قانۇن پەلسەپىسىگە تەنقىت)گە مۇقەددىمە» («ماركس-ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 1-توم، ئۇيغۇرچە نەشرى. 15-بەت) دىگەن ئەسىرىگە قارالسۇن. — 1030-بەت.

247 «ئىنسانپەرۋەرلىك» گېزىتى («L'Humanité») — فرانسىيە سوتسىيالىستلار پارتىيىسىنىڭ ئورگان گېزىتى بولۇپ، ر.ژورېس تەرىپىدىن 1904-يىلى چىقىرىلغان. 1-دۇنيا ئۇرۇشى مەزگىلىدە، بۇ گېزىت فرانسىيە سوتسىيالىستلار پارتىيىسىنىڭ ئوچىغا چىققان ئوڭ قاناتلىرىنىڭ ئىلكىدە بولۇپ، سوتسىيال شوۋىنىزىملىق مەيدانىدا تۇرغان. سوتسىيالىستلار پارتىيىسىنىڭ 1920-يىلى 12-ئايدىكى قۇرۇلتىيىدا بولۇنۇش يۈز بېرىپ ئۇزاق ئۇتمەي، فرانسىيە كوممۇنىستىك پارتىيىسى قۇرۇلغان. شۇنىڭدىن تارتىپ بۇ گېزىت فرانسىيە كوممۇنىستىك پارتىيىسىنىڭ ئورگان گېزىتى بولۇپ قالغان. — 1033-بەت.

248 لۇئى ئۆگېن ۋارلىن — فرانسىيە ئىشچىلار ھەركىتىنىڭ ۋە 1-ئىنتېرناتسونالنىڭ مەشھۇر پائالىيەتچىسى، تۈپلەش ئىشچىسى. مىللى قوغدىنىش ئارمىيىسى مەركىزىي كومىتېتىنىڭ ئەزاسى ۋە 1871-يىلدىكى پارىژ كوممۇنىسىنىڭ ئەزاسى بولغان. 1871-يىل 5-ئاينىڭ 28-كۈنى ۋېرسال ئەكسىلئىنقىلاپچىلىرى تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەن. — 1048-بەت.

249 بۇ يەردە مېنشېۋىكلەرنىڭ 1905-يىلدىكى ۋەكىللەر يىغىنىدا ماقۇللانغان تەشكىلىي نىزامنامە كوزدە تۇتۇلدۇ. لېنىن «چېكىنىشنىڭ ئۇچىنچى قەدىمى» ۋە «ئىشچىلارنىڭ پارتىيە ئىچىدىكى بولۇنۇش ھەققىدە ئېيتقانلىرى، دىگەن كىتاپىقا سوز بېشى» («لېنىن ئەسەرلىرى»، 8-توم، خەنزۇچە نەشرى، 511—520-بەتلەرگە ۋە 9-توم، خەنزۇچە نەشرى، 149—154-بەتلەرگە قارالسۇن) دىگەن ئەسەرلىرىدە بۇ نىزامنامىنى تەنقىت قىلغان ئىدى. — 1051-بەت.

250 بوناپارتچىلىق — چوڭ بۇرژۇئازىيىنىڭ زورلۇقچىلىقا ۋە ئالدامچىلىققا تايىنىپ ھوكۇمرانلىق يۈرگۈزۈشىنىڭ بىر خىل شەكلى بولۇپ، ئۇ 18-ئەسىرنىڭ ئاخىرىدا فرانسىيە بۇرژۇئا ئىنقىلاۋىدىن كېيىن بوناپارت ناپولېئون ھوكۇم سۈرگەن دەۋردە پەيدا بولغان، ناپولېئون III ھوكۇم-

رانلىق فىلغان دەۋردە تېخىمۇ ئەۋج ئالغان. لېنىن مۇنداق دىگەن ئىدى: "بوناپارتچىلىق — پادىشالىق ئۆزىنىڭ بۇرۇنقى ئىشەنچلىك تايانچىسى بولغان ئۇرۇقداشلىق ياكى فېوداللىقتىن ئايرىلغاندىن كېيىن زامانىنىڭ رايىغا بېقىپ قوللانغان ۋاستە، بۇنداق پادىشالىق يىقىلىپ كەتمەسلىك ئۈچۈن جېنىنىڭ بېرىچە تەڭپۇڭلۇقنى ساقلاشقا، ھوكۇم سۇرۇش ئۈچۈن قولىدىن كېلىشىچە خوشامەتكويلۇق قىلىشقا، خەقنىڭ كوڭلىنى ئېلىش ئۈچۈن پارا بېرىشكە، جېنىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن پەقەت نەيزىگىلا تايىنىۋالماي، جەمىيەت چۇپرەندىلىرى بىلەن، ئاشكارا يانچۇقچىلار ۋە ئالدامچىلار بىلەنمۇ دوست بولۇپ يۇرۇشكە مەجبۇر بولىدۇ" («لېنىن ئەسەرلىرى»، 15 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 245 - بەتكە قارالسۇن). بوناپارتچە ھوكۇمرانلىق ئۇسۇلى — ھەرقايسى ئەللەردىكى بۇرژۇئازىيە ئادەتلىنىپ قالغان ھوكۇمرانلىق ئۇسۇلى. شۇنداقلا ئەكسىلئىنقىلاۋىي ھوكۇمرانلىقنىڭ مۇئەييەن باسقۇچتىكى ئاساسىي شەكلىدۇر. — 1051 - بەت.

251 ماركسنىڭ «1848 - يىلدىن 1850 - يىلغىچە فرانسىيىدە بولغان سىنىپىي كۇرەش» («ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 1 - توم، ئۇيغۇرچە نەشرى 809 - بەتكە قارالسۇن). — 1055 - بەت.

252 «تاڭ نۇرى» گېزىتى («Рассвет») — لىبېراللارنىڭ قانۇنلۇق گېزىتى بولۇپ، 1905 - يىل 3 - ئاينىڭ 14 - كۇنىدىن 12 - ئاينىڭ 12 - كۇنىگىچە پېتېربۇرگدا چىقىرىلغان. — 1066 - بەت.

253 ئېنگېلسنىڭ «ھەركەتتىكى باكۇنىنچىلار. 1873 - يىلى يازدىكى ئىسپانىيە قوزغىلىڭى توغرىسىدا خاتىرىلەر» («ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 2 - توم، 948 — 978 - بەتلەرگە قارالسۇن)نىڭ رۇسچە تەرجىمىسى لېنىننىڭ تەھرىرلىگىدىن ئۆتكەندىن كېيىن، 1905 - يىلى روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى مەركىزىي كومىتېتى تەرىپىدىن جەنۋەدە كىتابچە قىلىپ بېسىلغان، 1906 - يىلى پېتېربۇرگدا كوپەيتىپ بېسىلغان.

ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ «مەركىزىي كومىتېتنىڭ كوممۇنىزىمچىلار ئىتتىپاقىغا مۇراجىتى» («ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 1 - توم، ئۇيغۇرچە نەشرى، 645—665 - بەتلەرگە قارالسۇن) دىگەن

ئەسىرى 1850 ـ يىلى 3 ـ ئايدا يېزىلغان، 1906 ـ يىلى رۇسچىغا تەرجىمە قىلىنىپ، ماركسنىڭ پېتېربۇرگدىكى «بولقا» نەشرىياتى نەشر قىلغان «كېلنىدىكى كوممۇنىستلار ئەنزىسىنى ئاشكارىلاش» دىگەن كىتابچىسىغا قوشۇمچە قىلىپ كىرگۈزۈلگەن. — 1070 ـ بەت.

254 بۇ جۈملىدىن "بىز ئازاتچىلارنىڭ...... كورسىتىپ ئوتكەن ئىدۇق" دىگەن يەرگىچە بولغان ئابزاسلار (مۇشۇ تومنىڭ 1079 — 1082 ـ بەتلىرىگە قاراڭ) «سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ دېموكراتىك ئىنقىلاپتىكى ئىككى تاكتىكىسى» دىگەن كىتاپنىڭ بىرىنچى نەشرىگە كىرگۈزۈلمىگەن. 1940 ـ يىلى 4 ـ ئاينىڭ 22 ـ كۈنى «ھەقىقەت» گېزىتىنىڭ 112 ـ سانىدا تۇنجى قېتىم ئېلان قىلىنغان. — 1078 ـ بەت.

255 بۇ يەردە 1848 ـ يىلدىكى فرانسىيە فېۋرال ئىنقىلاۋى كوزدە تۇتۇلىدۇ. 1848 ـ يىلى 2 ـ ئاينىڭ 24 ـ كۈنى فرانسىيە خەلقى فرانسىيە لۇئى فىلىپپ خاندانلىغىنى ئاغدۇرغان. — 1079 ـ بەت.

256 «ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 2 ـ توم، ئۇيغۇرچە يېڭى يېزىق نەشرى، 548 — 744 ـ بەتلەرگە قاراڭ. — 1079 ـ بەت.

257 ماركسنىڭ «كىرىزىس ۋە ئەكسىلئىنقىلاپ» («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 1 ـ توم، ئۇيغۇرچە نەشرى، 524 ـ بەت) دىگەن كىتاۋىغا قاراڭ. — 1085 ـ بەت.

258 «ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 5 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 45 ـ بەتكە قاراڭ. — 1086 ـ بەت.

259 يۇقۇرىدىكى كىتاپ، 46 ـ بەتكە قاراڭ. — 1087 ـ بەت.

260 يۇقۇرىدىكى كىتاپ، 14 ـ بەتكە قاراڭ. — 1088 ـ بەت.

261 1848 ـ يىلى 3 ـ ئاينىڭ 18 ـ كۈنى بېرلىن پرولېتارىياتى بىلەن ئىنقىلاۋى ئاما قوزغىلاڭ كوتىرىپ، پرۇسسىيە ئەكسىيەتچى ھوكۇمىتىنىڭ قوشۇنلىرى بىلەن كوچا ئىستىھكامى جېڭى قىلغان؛ پرۇسسىيە بۇرژۇئا دېموكراتىك ئىنقىلاۋى ئەنە شۇ كۈنى باشلانغان. — 1088 ـ بەت.

262 ئېنگېلسنىڭ «بېرلىندا ئېلىپ بېرىلغان ئىنقىلاپ توغرىسىدىكى بەس ـ مۇنازىرە» («ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 5 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 72 — 73 ـ بەتلەر) دىگەن ئەسىرىگە قاراڭ. — 1089 ـ بەت.

263 ماركسنىڭ «فېوداللىق مەجبۇرىيەتنى بىكار قىلىش توغرىسىدىكى قانۇن لايىھەسى» («ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 5 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 331 - بەت) دېگەن ئەسىرىگە قارالسۇن. — 1092 - بەت.

264 بۇ يەردە «كېيۇلىن ئىشچىلار بىرلەشمىسىنىڭ ئورگان گېزىتى» («Zeitung des Arbeiter-Vereins zu Köln») كۆزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ گېزىت 1848 - يىل 4 - ئايدىن 10 - ئايغىچە جەمئى 40 سان چىققان، كوممۇنىزمچىلار ئىتتىپاقىنىڭ ئەزاسى ئا.گوتشالك بىلەن ي.مول ئىلگىرى - كېيىن بولۇپ بۇ گېزىتكە تەھرىر بولغان. بۇ گېزىت كېيۇلىن ئىشچىلار بىرلەشمىسى ۋە رېيىن ئۆلكىسىدىكى باشقا ئىشچىلار بىرلەشمىلىرىنىڭ پائالىيەتلىرىنى تونۇشتۇرغان. بۇ گېزىت توختىغاندىن كېيىن، كېيۇلىن ئىشچىلار بىرلەشمىسى 1848 - يىل 10 - ئاينىڭ 26 - كۈنىدىن ئېتىۋارەن «ئەركىنلىك، مېھرىۋانلىق، ئەمگەك» دېگەن نام بىلەن يېڭى ئورگان گېزىتى چىقارغان، بۇ گېزىت ۋ. پرىنتس تەھرىرلىگەندە ھەپتىدە 2 قېتىم چىقىپ تۇرغان. ئۇ مۇشۇ نام بىلەن 1849 - يىل 6 - ئايغىچە چىقىپ تۇرغان، جەمئى 32 سان چىققان. — 1094 - بەت.

265 1849 - يىل 5 - ئاينىڭ 3 - ، 8 - كۈنلىرى درېسدىندا قوراللىق قوزغىلاڭ كۆتۈرۈلگەن. بۇنىڭغا ساكسونىيە پادىشاسى ئىمپېرىيە ئاساسىي قانۇنىنى ئېتىراپ قىلماي، ئەشەددىي ئەكسىيەتچى چىنىسكىنى باش ۋەزىرلىككە تەيىنلىگەنلىكى سەۋەپ بولغان. بۇرژۇئازىيە بىلەن ئۇششاق بۇرژۇئازىيە كۈرەشكە ئانچە قاتناشمىغان، ئىشچىلار بىلەن قول ھۈنەرۋەنلەر كوچا ئىستىھكامى جېڭىدە ئاساسىي رول ئوينىغان. قوزغىلاڭ ھۆكۈمەت ئارمىيىسى ۋە ساكسونىيىگە كەلگەن پرۇسسىيە ئارمىيىسى تەرىپىدىن باستۇرۇلغان. درېسدىن قوزغىلىڭى ئىمپېرىيە ئاساسىي قانۇنىنى قوغداش يولىدىكى كۈرەش ئۈچۈن ئاساس سېلىپ بەرگەن. بۇ كۈرەش 1849 - يىل 5 — 7 - ئايلاردا گېرمانىيىنىڭ جەنۇبى ۋە غەربىي قىسمىدا يۈز بېرىپ، دېموكراتىك كۈچلەرنىڭ مەغلۇبىيىتى بىلەن ئاياقلاشقان. — 1089 - بەت.

266 «يولداشلار» گېزىتى («Товарищ») — 1906 - يىل 3 - ئايدىن 1908 - يىل 1 - ئايغىچە پېتېربۇرگدا چىقىرىلغان، ئۇ كورۇنۇشتا ھېچقايسى پارتىيىگە خاس ئەمەستەك تۇرغىنى بىلەن، ئەمەلىيەتتە سولچى كادېتلار-

نىڭ ئورگان گېزىتى ئىدى. بۇ گېزىتنىڭ خىزمىتىگە مېنشېۋىكلەرمۇ قاتناشقان. — 1099 — ، 1257 — ، 1131 — بەتلەر.

267 ئې. ي. رېنان فرانسىيىلىك دىن تارىخچىسى، ئىدىيالىست پەيلاسوپ، خىرىستىيان دىنىنىڭ دەسلەپكى تارىخىغا ئائىت ئەسىرى بىلەن داڭ چىقارغان. — 1099 — بەت.

268 ئېنگېلسنىڭ «كوممۇنىزمچىلار ئىتتىپاقىنىڭ تارىخى توغرىسىدا» («ماركس — ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 4 — توم، خەنزۇچە نەشرى، 200 — 201 — بەتلەر) دىگەن ئەسىرىگە قاراڭ. — 1099 — بەت.

269 خلېستاكوۋ — گوگولنىڭ «رېۋىزور»ناملىق كومېدىيىسىنىڭ باش قەھرىمانى، ئۇستا ئالدامچى.كېيىن ئۇنىڭ ئېتى يالغانچى ۋە پوچى دىگەن سوزلەرنىڭ ئورنىدا ئىشلىتىلىدىغان بولۇپ قالغان. — 1100 — بەت.

270 «ئالغا» گېزىتى («Вперёд») — بولشېۋىكلەرنىڭ مەخپى گېزىتى بولۇپ، 1905 — يىل 1 — ئاينىڭ 4 — كۈنىدىن 5 — ئاينىڭ 18 — كۈنىگىچە جەنۋەدە چىقىپ تۇرغان، جەمى 18 سان چىققان. لېنىن بۇ گېزىتنىڭ تەشكىلاتچىسى، ئىدىيىۋى ئىلھامچىسى ۋە يېتەكچىسى ئىدى. ۋ. ۋ. ۋوروۋسكى، م. س. ئولمىنسكى ۋە ئا. ۋ. لۇناچارسكىلارمۇ تەھرىر بولۇمىنىڭ ئەزاسى بولغان.

روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 3 — قۇرۇلتىيى مەخسۇس قارار ماقۇللاپ، «ئالغا» گېزىتى مېنشېۋىزمغا قارشى تۇرۇش، پارتىيىۋىلىكنى ئەسلىگە كەلتۈرۈش كۈرىشى داۋامىدا، ئىنقىلاۋىي ھەركەتتە ئوتتۇرىغا قويۇلغان تاكتىكا مەسىلىلىرىنى ئوتتۇرىغا قويۇش ۋە شەرھىلەش جەھەتتە ئاجايىپ رول ئوينىدى، دەپ كورسەتكەن. — 1101 — ، 1320 — بەتلەر.

271 1905 — يىل 8 — ئاينىڭ 2 — كۈنى «پرولېتارلار» گېزىتىنىڭ 10 — سانىغا روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ ساراتوۋ كومىتېتى (ئۇ كېلىشتۇرمىچىلىك يولىنى تۇتقان) پارتىيىنىڭ 3 — قۇرۇلتىيى ۋە مېنشېۋىكلەر ۋەكىللەر يىغىنى توغرىسىدىكى يەكۇزمىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن ماقۇللىغان قارار بېسىلغان. «پرولېتارلار» گېزىتى بۇ قارارنى ئېلان قىلغاندا، ئۇنىڭغا لېنىن يازغان خاتىمىنى قوشۇپ باسقان («لېنىن ئەسەرلىرى»، 16 — توم، روسچە نەشرى، 130 — بەتكە قاراڭ). —

1102 ـ بەت.

272 1905 ـ يىل 10 ـ ئايدىكى پۈتۈن روسىيەدىكى سىياسىي ئىش تاشلاش كۈزدە تۇتۇلدۇ. بۇ قېتىمقى ئىش تاشلاش 1905 — 1907 ـ يىللاردىكى بىرىنچى قېتىملىق روسىيە ئىنقىلاۋىدىكى ئاساسلىق ۋەقەلەرنىڭ بىرى بولدى، بۇ ۋەقە پۇرولېتارىيات ھەرىكىتىنىڭ قۇدرەتلىك كۈچىنى نامايەن قىلدى. ئىش تاشلاش ئاۋال موسكۋا ـ قازان تومۇريولىدا باشلىنىپ، تېز ئارىدا ئۇلغىيىپ پۈتۈن روسىيەدىكى زور ئىش تاشلاشقا ئايلاندى. ئىش تاشلاشقا قاتناشقانلارنىڭ سانى 2 مىليوندىن ئېشىپ كەتتى. ئۆكتەبىردىكى ئىش تاشلاشنىڭ شوئارى مۇستەبىت تۈزۈمنى ئاغدۇرۇپ تاشلاش، بولىگىن دۇماسىنى پائال چەكلەش، ئاساسىي قانۇن چىقىرىش يىغىنىنى چاقىرىش ۋە دېموكراتىك جۇمھۇرىيەت قۇرۇش بولدى. ئۆكتەبىردىكى سىياسىي ئىش تاشلاش بورىسىنى بولىگىن دۇماسىنى سۈپۈرۈپ تاشلاپ، پۇرولېتارىياتنى دېكابىر قوراللىق قوزغىلىڭىنى كوتىرىشكە يېتەكلىدى. ئۆكتەبىر ئىش تاشلىشى توغرىسىدا لېنىننىڭ «پۈتۈن روسىيەدىكى سىياسىي ئىش تاشلاش» («لېنىن ئەسەرلىرى»، 9 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 377 — 380 ـ بەتلەر) دېگەن ماقالىسىغا قارالسۇن. — 1130 ـ ، 1151 ـ بەتلەر.

273 «ئىشچىلار ۋەكىللىرى سوۋېتى خەۋىرى» گېزىتى («Известия Совета Рабочих Депутатов») — پېتېربۇرگ ئىشچىلار ۋەكىللىرى سوۋېتىنىڭ رەسمىي ئورگان گېزىتى بولۇپ، 1905 ـ يىل 10 ـ ئاينىڭ 30 ـ كۈنىدىن 12 ـ ئاينىڭ 27 ـ كۈنىگىچە ئاخبارات تەرىقىسىدە چىقىرىلىپ سوۋېت ھەرىكىتىنىڭ ئەھۋالىنى خەۋەر قىلىپ تۇرغان. بۇ گېزىتنىڭ تۇراقلىق تەھرىر بولۇمى يوق ئىدى. بۇ گېزىت جەمئىي 10 سان چىققان، 11 ـ سانى بېسىلىۋاتقان چاغدا ساقچىلار تەرىپىدىن مۇسادىرە قىلىنغان. — 1130 ـ بەت.

274 كرونشتاتتىكى دېڭىز، قۇرۇقلۇق ئارمىيىسى ئەسكەرلىرىنىڭ قوزغىلىڭى 1905 ـ يىل 10 ـ ئاينىڭ 26 ـ كۈنى (مىلادى 11 ـ ئاينىڭ 8 ـ كۈنى) باشلانغان. قوزغىلاڭچىلار تۆۋەندىكى تەلەپلەرنى ئوتتۇرىغا قويغان: ئومۇمىي سايلام ئاساسىدا ئاساسىي قانۇن چىقىرىش كېڭىشى چاقىرىپ، دېموكراتىك جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىنى ئورنىتىش، سۆز، يىغىن ئۆتكۈزۈش

ۋە تەشكىلاتلارغا ئۇيۇشۇش ئەركىنلىكىنى يولغا قويۇش. دېڭىز، قۇرۇق-لۇق ئارمىيە ئەسكەرلىرىنىڭ ئەھۋالىنى ياخشىلاش. كرونشتات قوزغى-لىڭى 10 - ئاينىڭ 28 - كۈنى (مىلادى 11 - ئاينىڭ 10 - كۈنى) باستۇ-رۇلغان. — 1139 - بەت.

275 «رۇس» گېزىتى («Русь») — لىبېرال بۇرژۇئازىيىنىڭ كۈندىلىك گېزىتى بولۇپ، 1903 - يىل 12 - ئايدىن 1908 - يىل 6 - ئايغىچە پېتېر-بۇرگدا قەرەلسىز چىقىپ تۇرغان ۋە «رۇس» گېزىتى، «ئوبزور» گېزىتى، «20 - ئەسىر» گېزىتى دېگەن ناملارنى قوللانغان. — 1139 - بەت.

276 چار پادىشا نىكولاي I نىڭ 1849 - يىلى ئەسكەر چىقىرىپ ۋېنگرىيە ئىنقىلاۋىنى باستۇرغانلىقى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. — 1140 - بەت.

277 قەدىمقى رىملىقلار ھەر ئاينىڭ 1 - كۈنىنى ئاي بېشى دەپ ئاتىغان. گرېكلاردا بۇنداق ئاتاش يوق. ئىشنى گرېك كالىندارىغىچە سورەش دېگەن سوز مەڭگۇ ئەمەلگە ئاشماسلىق، مەڭگۇ نەتىجە بەرمەسلىك دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. — 1151 - بەت.

278 «بىزنىڭ تۇرمۇشىمىز» گېزىتى توغرىسىدا 231 - ئىزاھقا قارالسۇن. — 1153 - بەت.

279 رادىكال دېموكراتلار — 1905 - يىلىنىڭ ئاخىرىدىن 1906 - يىلىنىڭ بېشىغىچە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ئۇششاق بۇرژۇئازىيە تەشكىلاتى بولۇپ، ئۇ كادېتلار بىلەن مېنشېۋىكلەر ئوتتۇرىسىدا بىتەرەپ يول تۇتقان. رادىكال دېموكراتلار دېموكراتىك جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشنى تەلەپ قىلسىمۇ، لېكىن پارلامېنت مەسئۇللۇغىدىكى ئىچكى كابېنت مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان شارائىتتا، پادىشالىق ئاساسي قانۇنلۇق تۈزۈمگە يول قويغان؛ يەر مەسىلىسىدە خۇسۇسى يەرلەرنى ئەڭ توۋەن ھەق بىلەن سېتىۋېلىپ ئىشلىتىشنى قۇۋۋەتلىگەن. رادىكال دېموكرات-لارنىڭ تەشكىلاتى ناھايىتى تېزلا تارقىلىپ كەتكەن، بۇ تەشكىلاتنىڭ ئەزالىرى يېرىم كادېتلارنىڭ «ماۋزۇسىز» ناملىق ئورگان ژورنىلىغا ۋە «يولداشلار» گېزىتىگە قاتناشقان. — 1153 - بەت.

280 جەڭگىۋار ئەترەتلەر بىرلەشمىسى — روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى موسكۋا كومىتېتىنىڭ جەڭگىۋار ئەترىدىنىڭ، سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى موسكۋا گۇرۇپپىسىنىڭ، سوتسىيال

ئىنقىلاپچىلار پارتىيىسى موسكۋا كومىتېتىنىڭ ۋە "ئەركىن رايونلار جەڭگىۋار ئەترىدى"، "داشۇبلەر جەڭگىۋار ئەترىدى"، "مەتبەئەچىلەر جەڭگىۋار ئەترىدى"، "كاۋكاز جەڭگىۋار ئەترىدى" دەپ ئاتالغانلارنىڭ ۋەكىللىرىدىن تەركىب تاپقان. — 1159 - بەت.

281 ماركس. «1848 - يىلدىن 1850 - يىلغىچە فرانسىيىدە بولغان سىنىپىي كۈرەش» («ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 1 - توم، ئۇيغۇرچە نەشرى، 666 - بەت) كە قاراڭسۇن. — 1160 - بەت.

282 ف.ۋ.دۇباسوۋ — روسىيە دېڭىز ئارمىيىسى شاڭجياڭى، 1905 - يىل 11 - ئايدا موسكۋادا ئولكە باشلىقى بولغان ۋە 1905 - يىلى موسكۋادا كوتىرىلگەن دېكابىر قوراللىق قوزغىلىڭىنى دەھشەتلىك باستۇرغان. — 1160 ، 1253 - بەتلەر.

283 ن. ن. مالاخوۋ — روسىيە جياڭجۈنى، 1905 - يىل 2 - ئايدىن 1906 - يىل 1 - ئايغىچە موسكۋا ھەربىي رايونىغا قوماندان بولغان ۋە 1905 - يىلى موسكۋادا كوتىرىلگەن دېكابىر قوراللىق قوزغىلىڭىنى دەھشەتلىك باستۇرغان. — 1164 - بەت.

284 ئېنگېلس. «گېرمانىيىدىكى ئىنقىلاپ ۋە ئەكسىلئىنقىلاپ» («ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 1 - توم، ئۇيغۇرچە نەشرى، 1001—1002 - بەتلەر) قا قاراڭسۇن. «گېرمانىيىدىكى ئىنقىلاپ ۋە ئەكسىلئىنقىلاپ» — بىر يۈرۈش ماقالا بولۇپ، 1851 - يىل 10 - ئاينىڭ 25 - كۈندىن 1852 - يىل 10 - ئاينىڭ 23 - كۈنىگىچە «نيۇ - يورك كۈندىلىك مۇنبىرى» گېزىتىدە. ماركسنىڭ نامىدا ئېلان قىلىنىپ تۇرغان؛ 1913 - يىلى ماركس بىلەن ئېنگېلس يېزىشقان خەت - چەكلەر ئېلان قىلىنغاندىن كېيىنلا، ئاندىن بۇ ئەسەرنى ئېنگېلسنىڭ يازغانلىقى مەلۇم بولغان. — 1166 - بەت.

285 ئېنگېلس بۇ نۇقتىنەزەرنى نۇرغۇن ئەسەرلىرىدە، بولۇپمۇ «ديۇرىڭغا قارشى» دېگەن ئەسىرىدە كەينى - كەينىدىن راۋاجلاندۇرغان. — 1166 - بەت.

286 ئېنگېلس ماركسنىڭ «1848 - يىلدىن 1850 - يىلغىچە فرانسىيىدە بولغان سىنىپىي كۈرەش» دېگەن كىتاۋىغا يازغان مۇقەددىمە («ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 22 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 591 — 612 - بەتلەر) كوزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ مۇقەددىمە 1895 - يىلى ئېلان قىلىنغاندا،

گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلىرى بۇرمىلىغان. ئۇلار بۇ مۇقەددىمىنى قوراللىق كۈرەشنى ۋە كوچا ئىستىھكاملىرى كۈرىشىنى رەت قىلىدۇ، دەپ چۈشەندۇرگەن.

لېنىن «روسىيە ئىنقىلاۋى ۋە پرولېتارىياتنىڭ ۋەزىپىلىرى» دېگەن ئەسىرىدە بۇ مەسىلە ئۈستىدە تەپسىلى توختالغان («لېنىن ئەسەرلىرى»، 10 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 119 ـــ 120 ـ بەتلەرگە قارالسۇن). ـــ 1167 ـ بەت.

287 1905 ـ يىلى 12 ـ ئايدا لاتۋىيەدە يۈز بەرگەن ۋەقە كوزدە تۇتۇلىدۇ، شۇ چاغدا لاتۋىيەدىكى نۇرغۇن شەھەرلەرنى، مەسىلەن، تۇكۇم، تالسى، رۇئېنى، ۋوريدرىختشتات قاتارلىق جايلارنىڭ ھەممىسىنى قوزغىلاڭ كوتەرگەن ئىشچىلار، ياللانما دېخانلار ۋە دېخانلار ئاممىسىنىڭ قوراللىق قوشۇنى ئىشغال قىلغان ھەمدە چار پادىشا ئارمىيىسىگە قارشى پارتىزان ئۇرۇشى ئېلىپ بارغان. ـــ 1168 ـ بەت.

288 سۋېابورگ ۋە كرونشتات قوزغىلاڭلىرى كوزدە تۇتۇلىدۇ.

سۋېابورگ قوزغىلىڭى 1906 ـ يىلى 7 ـ ئاينىڭ 17 ـ كۈنى (مىلادىنىڭ 30 ـ كۈنى) ئىستىخىيىلىك ھالدا پارتلىغان بولۇپ، كېيىن روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ ھەربى تەشكىلاتىدىكى پارتىيە ئەزالىرىدىن ئا. ئېمېلىيانوۋ ۋە ي. كوخانسكى رەھبەرلىك قىلغان. پېتېربۇرگ پارتكومى سۋېابورگدىكى ئەھۋالدىن ۋە قوراللىق قوزغىلاڭ پارتلىشى مۇمكىنلىكىدىن خەۋەر تاپقاندىن كېيىن، سۋېابورگقا دەرھال ۋەكىللەر ئەۋەتىش توغرىسىدا لېنىن تەييارلىغان قارار («لېنىن ئەسەرلىرى»، 11 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 114 ـ بەتكە قارالسۇن)نى ماقۇللىغان. بۇ قېتىمقى قوزغىلاڭ 3 كۈن داۋام قىلغان. 7 ـ ئاينىڭ 20 ـ كۈنى (مىلادى 8 ـ ئاينىڭ 2 ـ كۈنى) بالتىق دېڭىز ھەربى كېمىلىرىنىڭ توپقا تۇتۇشى ئارقىسىدا، قوزغىلاڭ باستۇرۇلغان.

كرونشتات قوزغىلىڭى ـــ 1906 ـ يىلى 7 ـ ئاينىڭ 19 ـ كۈنى (مىلادى 8 ـ ئاينىڭ 1 ـ كۈنى) سۋېابورگ قوزغىلىڭىنىڭ تەسىرى ئارقىسىدا پارتلىغان. بۇ قوزغىلاڭمۇ 7 ـ ئاينىڭ 20 ـ كۈنى (مىلادى 8 ـ ئاينىڭ 2 ـ كۈنى) باستۇرۇلغان. ـــ 1169 ـ بەت.

289 «پارتىيە خەۋىرى» («Партийные Известия») ـــ روسىيە سوتسىيال

دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى بىرلەشكەن مەركىزىي كومىتېتىنىڭ ئورگان گېزىتى بولۇپ، پارتىيىنىڭ 4 ـ (بىرلەشكەن) قۇرۇلتىيى چاقىرىلىش ھارپىسىدا پېتېربۇرگدا مەخپىي چىقىرىلغان، جەمى ئىككى سان — 1906 ـ يىل 2 ـ ئاينىڭ 20 ـ كۈنى بىر سان ۋە 4 ـ ئاينىڭ 2 ـ كۈنى بىر سان چىققان. «پارتىيە خەۋىرى»نىڭ تەھرىر بولۇمى تەڭلىك پىرىنسىپى بويىچە بولشېۋىكلەرنىڭ «پرولېتارلار» گېزىتى تەھرىر ھەيئىتى بىلەن مېنشېۋىكلەرنىڭ يېڭى «ئۇچقۇن» گېزىتى تەھرىر ھەيئىتىدىن تەركىپ تاپقان. تەھرىر بولۇمىگە بولشېۋىكلەرنىڭ ۋەكىللىرىدىن لېنىن، لۇناچارسكىي قاتارلىقلار قاتناشقان.

«پارتىيە خەۋىرى»گە لېنىننىڭ «روسىيىنىڭ ھازىرقى ۋەزىيىتى ۋە ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ تاكتىكىسى» ۋە «روسىيە ئىنقىلابى ۋە پرولېتارىياتنىڭ ۋەزىپىلىرى» دېگەن ئىككى پارچە ماقالىسى بولشېۋىك دېگەن ئىمزا بىلەن بېسىلغان. «لېنىن ئەسەرلىرى»، 10 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 89 — 95 ـ ، 113 — 123 ـ بەتلەرگە قاراڭ. «پارتىيە خەۋىرى» قۇرۇلتايدىن كېيىن توختىغان. — 1186 ـ بەت.

290 لېنىن يازغان «روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ بىرلەشكەن قۇرۇلتىيىنىڭ دوكلادى توغرىسىدا (پېتېربۇرگ ئىشچىلىرىغا خەت)» («لېنىن ئەسەرلىرى»، 10 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 286 — 351 ـ بەتلەر) كوزدە تۇتۇلىدۇ. — 1186 ـ بەت.

291 روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 4 ـ (بىرلەشكەن) قۇرۇلتىيى كوزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ قۇرۇلتاي 1906 ـ يىل 4 ـ ئاينىڭ 23 ـ كۈنىدىن 5 ـ ئاينىڭ 8 ـ كۈنىگىچە ستوكھولمدا ئۆتكۈزۈلگەن.

قۇرۇلتايغا 57 يەرلىك پارتىيە تەشكىلاتىدىن ئاۋاز بېرىش ھوقۇقىغا ئىگە 112 ۋەكىل ھەمدە پىكىر بايان قىلىش ھوقۇقىغا ئىگە 22 ۋەكىل قاتناشقان. بۇلاردىن تاشقىرى، قۇرۇلتايغا يەنە ھەرقايسى مىللەتنىڭ سوتسىيال دېموكراتىك پارتىيىلىرىدىن: پولشا بىلەن لىتۋا سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسىدىن بۇند بىلەن لاتۋىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىدىن 3 تىن ۋەكىل، ئۇكرايىنا سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى بىلەن فىنلاندىيە ئىشچىلار پارتىيىسىدىن بىردىن ۋەكىل قاتناشقان، بۇلغارىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيە-

سىنىڭ ۋەكىلىمۇ قاتناشقان. قۇرۇلتايغا بولشېۋىكلەردىن 46 ۋەكىل، مېنشېۋىكلەردىن 62 ۋەكىل قاتناشقان. قۇرۇلتايدا توۋەندىكى ئاساسىي مەسىلىلەر مۇزاكىرە قىلىنغان: يەر مەسىلىسى، نۆۋەتتىكى ۋەزىيەت ۋە پرولېتارىياتنىڭ سىنىپىي ۋەزىپىسى ئۈستىدىكى مولچەر، دولەت دۇماسىغا تۇتۇلىدىغان پوزىتسىيە، تەشكىلىي مەسىلە. مۇشۇ مەسىلىلەرنىڭ ھەممىسىدە بولشېۋىكلەر بىلەن مېنشېۋىكلەر ئوتتۇرىسىدا كەسكىن كۈرەش بولغان. لېنىن قۇرۇلتايدا يەر مەسىلىسى، نۆۋەتتىكى ۋەزىيەت مەسىلىسى، دولەت دۇماسى سايلىمىغا قارىتىلىدىغان تاكتىكا مەسىلىسى ۋە قوراللىق قوزغىلاڭ قاتارلىق مەسىلىلەر ئۈستىدە دوكلات بەرگەن ۋە سوزگە چىققان.

مېنشېۋىكلەر قۇرۇلتايدا كوپ سانلىقنى تەشكىل قىلغان، گەرچە سەل - پەل كوپ سانلىق بولغان بولسىمۇ، ئەمما قۇرۇلتاي قارارىنىڭ خاراكتېرىنى بەلگىلىگەن: نۇرغۇن مەسىلىلەردە، قۇرۇلتاي مېنشېۋىكلەرنىڭ قارارى (يەر پروگراممىسى ھەمدە دولەت دۇماسىغا تۇتۇلىدىغان پوزىتسىيە توغرىسىدىكى قارار ۋاھاكازا)نى ماقۇللىغان. قۇرۇلتاي لېنىن ئوتتۇرىغا قويغان پارتىيە نىزامنامىسىنىڭ 1 - ماددىسىدىكى پارتىيە ئەزالىرىنىڭ لاياقىتى دىگەن ماددىنى ماقۇللىغان. قۇرۇلتاي پولشا بىلەن لىتۋادىكى سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى، لاتۋىيىدىكى سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسى قاتارلىق بىرنەچچە مىللەتنىڭ سوتسىيال دېموكراتىك تەشكىلاتلىرىنى روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ تەركىبىي قىسمى دەپ ئېتىراپ قىلغان ھەمدە بۇندنىڭ روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىگە كىرىش مەسىلىسىنى ئالدىنالا قارار قىلغان.

قۇرۇلتاي سايلىغان مەركىزىي كومىتېت 3 نەپەر بولشېۋىك ۋە 7 نەپەر مېنشېۋىكتىن تەشكىل تاپقان، مەركىزىي كومىتېت ئورگان گېزىتى تەھرىر بولۇمىنىڭ ئەزالىرى بولسا پۈتۈنلەي مېنشېۋىكلەردىن بولغان.

قۇرۇلتاينىڭ خىزمىتى ئۈستىدىكى تەھلىل توغرىسىدا، لېنىننىڭ «روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ بىرلەشكەن قۇرۇلتىيى توغرىسىدا دوكلات» («لېنىن ئەسەرلىرى»، 10 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 286 — 351 - بەتلەر) قا ۋە ستالىننىڭ «ھازىرقى

ۋەزىيەت ۋە ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ بىرلەشكەن قۇرۇلتىيى». «ئاپتورنىڭ 1 ـ تومغا كىرىش سۆزى» («ستالىن ئەسەرلىرى»، 1 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى. 231 ــ 253 ـ بەتلەر ۋە 7 ــ 10 ـ بەتلەرگە قاراڭ). ــ 1187 ـ، 1251 ـ، 1292 ـ، 1314 ـ بەتلەر.

292 ماركسنىڭ 1868 ـ يىل 7 ـ ئاينىڭ 11 ـ كۈنى ل. كۈگېلمانغا يازغان خېتى («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 4 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 368 ــ 370 ـ بەتلەرگە قاراڭ) كوزدە تۇتۇلىدۇ. ــ 1191 ـ بەت.

293 ماركسنىڭ 1866 ـ يىل 10 ـ ئاينىڭ 9 ـ كۈنى ل. كۈگېلمانغا يازغان خېتى («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 4 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 361 ـ بەت)گە قاراڭ. ــ 1192 ـ بەت.

294 ماركسنىڭ 1868 ـ يىل 3 ـ ئاينىڭ 6 ـ كۈنى ل. كۈگېلمانغا يازغان خېتى («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 4 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 365 ــ 366 ـ بەتلەر)گە قاراڭ. ــ 1192 ـ بەت.

295 ماركسنىڭ 1868 ـ يىل 12 ـ ئاينىڭ 5 ـ كۈنى ل. كۈگېلمانغا يازغان خېتى («ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 32 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى)گە قاراڭ. ــ 1193 ـ بەت.

296 «ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 1 ـ توم، ئۇيغۇرچە نەشرى، 854 ــ 1021 ـ بەتلەرگە قاراڭ. ــ 1194 ـ بەت.

297 ماركس ۋە ئېنگېلس «خەلقارا مۇلاھىزىلەر (3)» («ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 7 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 513 ــ 514 ـ بەتلەر) ۋە ماركس: «1848 ـ يىلدىن 1850 ـ يىلغىچە فرانسىيىدە بولغان سىنىپىي كۈرەش» («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 1 ـ توم، ئۇيغۇرچە نەشرى، 666 ـ بەت)كە قاراڭ. ــ 1194 ـ بەت.

298 ماركسنىڭ 1866 ـ يىل 4 ـ ئاينىڭ 6 ـ كۈنى ل. كۈگېلمانغا يازغان خېتى («ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 31 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 518 ـ بەت)گە قاراڭ. ــ 1194 ـ بەت.

299 ماركسنىڭ 1869 ـ يىل 3 ـ ئاينىڭ 3 ـ كۈنى ل. كۈگېلمانغا يازغان خېتى («ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 32 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى)گە قاراڭ. ــ 1195 ـ بەت.

300 سومبارتچىلىق ــ لىبېرال بۇرژۇئازىيىنىڭ بىر ئېقىمى، گېرمانىيە بۇرژۇ- ئازىيىسىنىڭ چاكىنا ئىقتىساتشۇناسى ۋ.سومبارتنىڭ نامى بىلەن ئاتال- غان. لېنىن، سومبارت "ماركسنىڭ ئاتالغۇلىرىدىن پايدىلىنىپ، ماركسنىڭ ئايرىم نۇقتىنەزەرلىرىنى نەقىل كەلتۈرۈش ئارقىلىق، برېنتانوچىلىقنى ماركسىزىم قىلىپ كورسىتىپ، ئۇنى ماركسىزىمنىڭ ئورنىغا قويىدى" دەپ يازغان («لېنىن ئەسەرلىرى»، 10 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 231 ـ بەتكە قارالسۇن). ــ 1196 ـ بەت.

301 ماركسنىڭ 1870 ـ يىل 9 ـ ئاينىڭ 6 ــ 9 ـ كۈنلىرى يازغان «خەلقارا ئىشچىلار جەمىيىتى باش ھەيئىتىنىڭ پرۇسسىيە ـ فرانسىيە ئۇرۇشى توغرىسىدىكى ئىككىنچى خىتاپنامىسى» («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 2 ـ توم، ئۇيغۇرچە يېڭى يېزىق نەشرى، 580 ــ 595 ـ بەتلەرگە قارالسۇن) كوزدە تۇتۇلىدۇ. ــ 1197 ـ ، 1271 ـ بەتلەر.

302 شېدرىننىڭ ھەجۋى ھىكايىسى «ئاجايىپ زېرەك ئېلىس بېلىغى»غا قارالسۇن، بۇ ھىكايىدە تولىمۇ ئېھتىياتچان، ساختىپەز، كۇرەشتىن قاچىدىغان شەخسلەر زاڭلىق قىلىنىدۇ. ــ 1200 ـ بەت.

303 ماركسنىڭ 1871 ـ يىل 4 ـ ئاينىڭ 12 ـ كۈنى ل. كۇگېلمانغا يازغان خېتى («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 4 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 395 ـ بەت)گە قارالسۇن. ــ 1201 ـ بەت.

304 ماركسنىڭ «فرانسىيىدىكى ئىچكى ئۇرۇش» («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 2 ـ توم، ئۇيغۇرچە يېڭى يېزىق نەشرى، 548 ــ 684 ـ بەتلەر) دىگەن ئەسىرى كوزدە تۇتۇلىدۇ. ــ 1201 ـ بەت.

305 «ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 4 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 393 ـ بەتكە قارالسۇن. ــ 1202 ـ بەت.

306 ماركسنىڭ 1871 ـ يىل 4 ـ ئاينىڭ 17 ـ كۈنى ل. كۇگېلمانغا يازغان خېتى («ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 4 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 394 ـ بەت)گە قارالسۇن. ــ 1203 ـ بەت.

307 «ھازىرقى تۇرمۇش» («Современная Жизнь») ــ مېنشېۋىكلەرنىڭ ژۇرنىلى. 1906 ـ يىل 4 ـ ئايدىن 1907 ـ يىل 3 ـ ئايغىچە موسكۋادا چىقىپ تۇرغان.

«ئوبزور» ــ 1906 ـ ۋە 1907 ـ يىللىرى پېتېربۇرگدا چىققان مېنشې-

ۋىكلەرنىڭ توپلىمى، جەمى 3 كىتاپ چىققان. — 1205 - بەت.

308 سوتسىيال دېموكراتىك ئىتتىپاق — ئەنگلىيىدە 1884 - يىل 8 - ئايدا قۇرۇلغان سوتسىيالىستىك تەشكىلات. بۇ تەشكىلات تۈرلۈك سوتسىيالىزمچىلار، ئاساسلىغى زىيالىلار ئارىسىدىكى سوتسىيالىزمچىلار بىلەن بىرلەشكەن. ئىتتىپاقنىڭ رەھبەرلىكىنى ئاغمىچىلىق ۋە مەزھەپچىلىك سىياسەت يۈرگۈزگەن ھايىنزمان باشچىلىغىدىكى ئىسلاھاتچىلار ئىلكىگە ئېلىۋالغان. ئىتتىپاققا قاتناشقان بىر توپ ئىنقىلاۋىي ماركسىزىمچىلار (ئ. ماركس - ئەۋېلىنىڭ، ئېدۋارد. ئەۋېلىنىڭ، توم. مانىن قاتارلىقلار) ھايىندمان لۇشيەنىنىڭ ئەكسىچە، ئاممىۋى خاراكتېرلىق ئىشچىلار ھەر-كىتى بىلەن زىچ ئالاقە ئورنىتىش يولىدا كۈرەش ئېلىپ باردى. 1884 - يىلى كۈزدە ئىتتىپاق بولۇنۇپ، سول قاناتلار مۇستەقىل تەشكىلات — سوتسىيالىستىك ئىتتىپاقنى قۇردى. شۇنىڭدىن كېيىن، ئاغمىچىلارنىڭ سوتسىيال دېموكراتىك ئىتتىپاقتىكى تەسىرى كۈچەيدى. بىراق ئاممىنىڭ ئىنقىلاۋىي كەيپىياتىنىڭ تەسىرى ئاستىدا، ئىتتىپاقنىڭ ئىچكى قىسمىدا ئاغمىچىلارنىڭ رەھبەرلىكىگە نارازى بولغان ئىنقىلاپچىلار توختىماي چىقىپ تۇردى. 1907 - يىلى ئىشچىلار ھەركىتى يۇقىرى ئۆرلىگەن شارا-ئىتتا، ئىتتىپاق سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى بولۇپ قايتا قۇرۇلدى، 1911 - يىلى يەنە مۇستەقىل ئىشچىلار پارتىيىسى ئىچىدىكى سولچىلار بىلەن بىرلىشىپ ئەنگلىيە سوتسىيالىستلار پارتىيىسى دەپ ئاتالدى. — 1207 — ، 1294 — بەتلەر.

309 ئېنگېلسنىڭ 1886 - يىل 11 - ئاينىڭ 29 - كۈنى ف. ئا. سورگېغا يازغان خېتى («ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 4 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 456 - بەت) كە قاراڭ. — 1207 - بەت.

310 «ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 4 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 460 — 461 - بەتلەرگە قاراڭ. — 1207 - بەت.

311 "ئىشچىلار قۇرۇلتىيى" چاقىرىش دېگەن بۇ تەشەببۇسنى ئاكسېلرود ئوتتۇرىغا قويغان، بۇ باشقا مېنشېۋىكلەرنىڭ قوللىشىغا ئېرىشكەن، بۇنىڭدا روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ ئورنىغا سوتسىيال دېموكراتلار، سوتسىيال ئىنقىلاپچىلار ۋە ھوكۇمەتسىزلەر قاتناشقان "كەڭ كولەملىك ئىشچىلار پارتىيىسى" قۇرۇش مەقسەت قىلىنغان ئىدى.

روسىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ 5 ـ قۇرۇلتىيى (لوندون قۇرۇلتىيى) مېنشېۋىكلەرنىڭ بۇ تەشەببۇسىنى قەتئىي ئەيىپلەپ، بۇ تەشەببۇس پۈرولېتارىياتنىڭ ئىگىنى ئوستۇرۇشكە زىيان يەتكۈزىدۇ دەپ كورسەتتى.

"ئىشچىلار قۇرۇلتىيى" تۇغرىسىدىكى تەنقىت توغرىسىدا «لېنىن ئەسەرلىرى»، 11 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 229 ــ 239، 324 ــ 347 ـ بەتلەر ۋە 12 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 300 ــ 303، 304 ــ 317 ـ بەتلەرگە قارالسۇن. ــ 1208 ـ ، 1325 ـ بەتلەر.

312 «ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 4 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 458 ــ 459 ـ بەتلەر. ــ 1208 ـ بەت.

313 «ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 35 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 191 ـ بەتكە قارالسۇن. ــ 1209 ـ بەت.

314 «ماركس ـ ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى»، 4 ـ توم، خەنزۇچە نەشرى، 457 ـ بەتكە قارالسۇن. ــ 1209 ـ بەت.

315 "ئەمگەك رىتسارلىرى" ــ "ئەمگەك رىتسارلىرى ئوردېنى"نىڭ قىسقارتىلىپ ئاتىلىشى، 1869 ـ يىلى فىلادېلفىيىدە قۇرۇلغان ئامېرىكا ئىشچىلىرى تەشكىلاتى بولۇپ، 1878 ـ يىلدىن بۇرۇن مەخپىي تۇس ئالغان تەشكىلات ئىدى. ئەمگەك رىتسارلىرى ئوردېنى ئاساسلىقى مەلىكىسىز ئىشچىلارنى، جۈملىدىن كوپلىگەن نېگىرلارنى بىرلەشتۈردى، ئۇنىڭ مەقسىدى ــ كوپېراتىپ ۋە ھەمكارلىق تەشكىلاتلىرىنى قۇرۇش ھەمدە ئىشچىلارنىڭ ئورغۇن قوزغىلىشلىرىغا قاتنىشىش ئىدى. بىراق رىتسارلار ئوردېنىنىڭ رەھبەرلىرى ئەمىلىيەتتە ئىشچىلارنىڭ سىياسىي كۈرەشكە قاتنىشىشىنى رەت قىلىپ، سىنىپىي ھەمكارلىقنى قۇۋۋەتلىدى؛ 1886 ـ يىلى رىتسارلار ئوردېنىنىڭ رەھبەرلىرى مەملىكەت خاراكتېرلىق ئىش تاشلاشقا قارشى تۇرۇپ، ئۆز ئەزالىرىنى ئىش تاشلاشقا قاتناشتۇرمىدى. شۇنداقتىمۇ، رىتسارلار ئوردېنىنىڭ ئادەتتىكى ئەزالىرى ئىش تاشلاشقا قاتنىشىۋەردى. شۇنىڭدىن كېيىن، رىتسارلار ئوردېنى ئۆزىنىڭ ئىشچىلار ئاممىسى ئارىسىدىكى تەسىرىدىن مەھرۇم بولۇپ، 90 ـ يىللارنىڭ ئاخىرىغا كەلگەندە پۈتۈنلەي پارچىلاندى. ــ 1209 ـ بەت.

316 «كېلىچەك» («Die Zukunft») ــ گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتىك

پارتىيىسىنىڭ بىر بولۇك ئەزالىرى چىقارغان سوتسىيال ئىسلاھاتچى ژورنال؛ 1877 - يىل 10 - ئايدىن 1878 - يىل 11 - ئايغىچە بىرلىندا چىقىپ تۇرغان. بۇ ژورنالنى ك. ھۆشبېرگ چىقارغان. ماركس بىلەن ئېنگېلس بۇ ژورنالنى پارتىيىنى ئىسلاھاتچىلىق يولىغا باشلىماقچى بولدى دەپ قاتتىق تەنقىت قىلغان ئىدى. — 1212 - بەت.

317 «ماركس - ئېنگېلس تاللانما ئەسەرلىرى». 4 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 417 — 418 - بەتلەرگە قارالسۇن. — 1212 - بەت.

318 «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 34 - توم، خەنزۇچە نەشرى. 389 - بەتكە قارالسۇن. — 1214 - بەت.

319 «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 34 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 400 - بەتكە قارالسۇن.

تېكستتە تىلغا ئېلىنغان بۇ خەتنىڭ ۋاقتى 1879 - يىل 11 - ئاينىڭ 14 - كۈنى ئىدى. — 1214 - بەت.

320 «سوتسىيال دېموكراتلار» گېزىتى («Der Sozialdemokrat») — گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتىك ئىشچىلار پارتىيىسىنىڭ مەركىزى ئورگان گېزىتى؛ سوتسىيالىستلارغا قارشى پەۋقۇلئاددە قانۇن كۈچكە ئىگە بولغان مەزگىلدە چىققان ھەپتىلىك گېزىت، 1879 - يىل 9 - ئايدىن 1888 - يىل 9 - ئايغىچە سىۋىتسىيىدە چىقىرىلغان، 1888 - يىل 10 - ئايدىن 1890 - يىل 9 - ئاينىڭ 27 - كۈنىگىچە لوندوندا چىقىرىلغان، ماركس ۋە بۇ گېزىتكە ماقالا ئەۋەتىپ تۇرغان ئېنگېلس بۇ گېزىتنىڭ خاتالىقلىرىغا قارشى تۇرۇپ، بۇ گېزىتنىڭ پارتىيىنىڭ پرولېتارىياتلىق لۇشيەنىنى ئىزچىل ئىجرا قىلىشقا ياردەم بەرگەن. — 1214 - بەت.

321 «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 34 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 449 - بەتكە قارالسۇن. — 1214 - بەت.

322 «ئىجتىمائى پەن ۋە ئىجتىمائى سىياسى يىلنامە» («Jahrbuch für Sozialwissenschaft und Sozialpolitik») كوزدە تۇتۇلىدۇ. ئۇنى 1879 - يىلىدىن 1881 - يىلغىچە ك. ھۆشبېرگ سىۋىتسىيىدە چىقارغان سوتسىيال ئىسلاھاتچى ژورنال؛ بۇ ژورنال جەمى 3 سان چىققان. — 1215 - بەت.

323 «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 35 - توم، خەنزۇچە نەشرى، 327 —

